پۈتۈن دۇنيا پرولېتارلىرى، بىرلىشىڭلار!

ماركس

# كاپىتال

1-توم

(1)

جۇڭگو مىللەتلەر تىل-يېزىق تەرجىمە مەركىزى تەرجىمە قىلغان




مىللەتلەر نەشرىياتى



# پايدىلىنىش قائىدىلىرى

1 . رەسمىي تېكىستتىكى ۋە قوشۇمچىلاردىكى ئەسەرلەر ئايرىم ـ ئايرىم ھالدا يېزىلغان ياكى ئېلان قىلىنغان ۋاقتى بويىچە تىزىلدى . ئايرىم ئەھۋالدا بىر ئەسەر ياكى بىر گۇرۇپپا ئەسەرنىڭ بىر پۈتۈنلۈكى ۋە ئورگانىك باغلىنىشىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ، رەتكە تىزىش تەرتىپىگە ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈلدى .

2 . ئومۇمەن مۇندەرىجە ۋە رەسمىي تېكىستتىكى يۇلتۇز * بەلگىسىنىڭ ھەممىسى مۇھەررىرلەرنىڭ قوشقىنىدۇر .

3 . نەقىل كەلتۈرۈلگەن سۆزلەردىكى يالاڭ تىرناق 〈〉 ئىچىدىكى خەتلەر ۋە تىنىش بەلگىلىرىنى ماركس ياكى ئېنگېلس قوشقان ، نەقىل كەلتۈرۈلگەن سۆزلەردىكى يۇمىلاق ، بەلگە قويۇلغان جايلار ماركس ياكى ئېنگېلس تەكىتلەپ قويغان جايلاردۇر .

4 . مۇندەرىجە ۋە رەسمىي تېكىستتىكى تىرناق [] ئىچىدىكى خەتلەر مۇھەررىرلەرنىڭ قوشقىنىدۇر .

5 . ئىزاھات بېرىلمىگىنى مۇھەررىرلەرنىڭ قوشقىنى ، ئىزاھات بېرىلگىنى ماركس ياكى ئېنگېلسنىڭ ئەسلىي ئىزاھاتىدۇر .

# مۇندەرىجە



## 1-قىسىم
## كاپىتالنىڭ ھاسىل قىلىنىش جەريانى

## 1-بۆلۈم
## تاۋار ۋە پۇل

## 2-بۆلۈم
## پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى



## 3-بۆلۈم
## مۇتلەق قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى

## 4-بۆلۈم
## نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى

## 5-بۆلۈم
## مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت ۋە نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى







## 6-بۆلۈم
## ئىش ھەققى



## 7-بۆلۈم
## كاپىتالنىڭ جۇغلىنىش جەريانى

## قىستۇرما رەسىم



كارل ماركس

# كاپىتال

## سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى

1-توم

1-قىسىم: كاپىتالنىڭ ھاسىل قىلىنىش جەريانى

Ich brauche die Reinabzüge erst zurück, sobald das Buch ganz erschienen ist.

2 Uhr Nachts. 16 Aug. 1867.

Dear Fred,

Eben den letzten Bogen (49.) des Buchs fertig corrigirt. Der Anhang — Werthform — kleingedruckt, umfasst 1 1/4 Bogen.
Vorrede ditto gestern corrigirt zurückgeschickt.
Also dieser Band ist fertig. Blos Dir verdanke ich es, dass dies möglich war! Ohne Deine Aufopferung für mich konnte ich unmöglich die ungeheuren Arbeiten zu den 3 Bänden machen. I embrace you, full of thanks!

Einliegend 2 Bogen Reinabzug.

Die 15 £ mit bestem Dank erhalten.

Salut, mein lieber, theurer Freund!

Dein K. Marx.

1867-يىل 8-ئاينىڭ 16-كۈنى كارل ماركسنىڭ ئېنگېلسقا يازغان خېتى

ئۇنتۇلماس دوستۇمغا

پرولېتارىياتنىڭ دادىل، سادىق، ئالىيجاناب، ئىلغار كۈرەشچىسى

## ۋىلھېلم ۋولفقا

بېغىشلايمەن

1809-يىل 21-ئىيۇندا تارنائۇدا تۇغۇلغان
1864-يىل 9-مايدا مانچېستېردا سۈرگۈندە ۋاپات بولغان

# 1-نەشرىگە سۆز بېشى[1]

كىتابخانلارغا تەقدىم قىلىنىۋاتقان بۇ ئەسەرنىڭ 1-تومى 1859-يىلى ئېلان قىلىنغان «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن ئەسىرىمنىڭ داۋامى. كۆپ يىل كېسەل تارتىپ، ئىشىم ھامان ئۈزۈلۈپ قالغانلىقتىن، ئەسەرنىڭ بېشى بىلەن داۋامى ئوتتۇرىسىدا ناھايىتى ئۇزاق ۋاقىت ئۆتۈپ كەتتى.

ئالدىنقى كىتابىمنىڭ مەزمۇنى مۇشۇ تومنىڭ بىرىنچى بابىدا ئومۇملاشتۇرۇپ بايان قىلىندى.[2] يالغۇز ئىزچىللىق ۋە مۇكەممەللىكنى دەپلا شۇنداق قىلغىنىم يوق، بۇنىڭدا بايان قىلىش ئۇسۇلىمۇ ياخشىلاندى، ئالدىنقى كىتابىمدا قىسقىچىلا تىلغا ئېلىپ ئۆتۈلگەن نۇرغۇن كۆز قاراشلار بۇنىڭدا ئەھۋال يار بەرگەن دائىرىدە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ شەرھلەندى؛ بۇنىڭ ئەكسىچە، ئالدىنقى كىتابىمدا تەپسىلىي شەرھلەپ ئۆتۈلگەن كۆز قاراشلار بۇنىڭدا قىسقىچىلا تىلغا ئېلىندى. قىممەت نەزەرىيىسى بىلەن پۇل نەزەرىيىسىنىڭ تارىخىغا دائىر قىسمى ئەمدى تەبىئىيكى پۈتۈنلەي چىقىرىۋېتىلدى.[3] لېكىن ئالدىنقى كىتابىمنىڭ كىتابخانلىرى مۇشۇ كىتابنىڭ بىرىنچى بابىدىكى ئىزاھلاردىن ئاشۇ ئىككى نەزەرىيىنىڭ تارىخىغا دائىر يېڭى ماتېرىياللارنى تاپالايدۇ.

ھەرقانداق ئىشنىڭ بېشى تەس، بۇ ھەممە پەنلەر ئۈچۈن ئورتاق. دېمەك بۇ كىتابنىڭ بىرىنچى بابىنى، بولۇپمۇ تاۋار تەھلىل قىلىنغان قىسمىنى چۈشىنىش ھەممىدىن تەس. بۇنىڭ ئىچىدە قىممەت سۇبىستانسىيىسى ۋە قىممەت مىقدارى ئۈستىدىكى تەھلىلنى مۇمكىنقەدەر ئاممىباب-چۈشىنىشلىك

قىلدىم . [1] پۇل شەكلىنى ئۆزىنىڭ مۇكەممەل شەكلى قىلغان قىممەت شەكلى ئىنتايىن پۇچەك ۋە ئىنتايىن ئاددىي شەكىلدۇر . شۇنىڭغا قارىماي ، ئىككى مىڭ يىلدىن كۆپرەك ۋاقىتتىن بۇيان ئىنسانلارنىڭ ئەقىل-پاراسىتىنىڭ مۇشۇ جەھەتتە ئىزدىنىش يولىدىكى ئۇرۇنۇشلىرى ھېچقانداق نەتىجە بەرمىدى [1] ، تېخىمۇ مەزمۇنلۇق ۋە تېخىمۇ مۇرەككەپ شەكىللەر ئۇستىدىكى تەھلىللىرى بولسا ، ھېچ بولمىغاندا مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشقا يېقىنلىشىپ قالدى . نېمە ئۇچۇن شۇنداق بولىدۇ ؟ بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى ، يېتىلگەن تەننى تەتقىق قىلىش ھۇجەيرىنى تەتقىق قىلىشقا قارىغاندا ئاسانراق بولىدۇ . ئۇنىڭ ئۇستىگە ئىقتىسادىي شەكىللەرنى تەھلىل قىلىشتا مىكروسكوپنىمۇ ، خىمىيۋى رېئاكتىۋلارنىمۇ ئىشلەتكىلى بولمايدۇ . ھەر ئىككىسىنىڭ ئورنىغا ئابستراكت كۈچ ئىشقا سېلىنىشى لازىم . ھالبۇكى ، بۇرژۇئا جەمئىيىتى ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ ئىقتىسادىي ھۇجەيرە شەكلى ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ تاۋار شەكلىدىن ياكى تاۋارنىڭ قىممەت شەكلىدىن ئىبارەت . چالا ساۋات ئادەملەرنىڭ نەزىرىدە ، بۇنداق

(1) بۇنداق قىلىش بولۇپمۇ شۇنىڭ ئۈچۈن زۆرۈر بولدىكى، ھەتتا ف • لاسسال ئەسىرىنىڭ شۇلتسې-دېلىچكە قارشى يېزىلغان قىسمىدا، ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ ئېيتىشىچە، ئۇنىڭ مۇشۇ مەسىلىلەر ئۇستىدىكى بايانىنىڭ «ئىدىيىۋى جەۋھەر» قىسمىدىمۇ ئېغىر چۈشۈنەلمەسلىكلەر بار ئىكەن. گېزى كەلگەندە ئېيتىپ ئۆتۈش كېرەككى، ف • لاسسال ئۆزىنىڭ ئىقتىسادىي ئەسەرلىرىگە ئائىت بارلىق ئومۇمىي نەزەرىيىۋى قائىدىلەرنى، مەسىلەن كاپىتالنىڭ تارىخىي خاراكتېرى، ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئوتتۇرىسىدىكى باغلىنىش قاتارلىقلار ھەققىدىكى قائىدىلەرنى ھەتتا مەن تۈزگەن ئاتالغۇلاردىن تارتىپ ھەممىنى سۆزمۇسۆز مېنىڭ ئەسەرلىرىمدىن كۆچۈرگەن، ئۇنىڭ ئۇستىگە قايسى مەنبەدىن ئالغانلىقىنىمۇ كۆرسەتمىگەن، بۇ، ئۆز ئۆزىدىن مەلۇمكى، تەشۋىقات نۇقتىسىدىن شۇنداق قىلغان. مەن ئۇنىڭ نەزەرىيىسىدىكى ئىنچىكە تەپسىلاتلار ۋە ئۇنىڭ ئەمەلىي تەتبىق قىلىنىشى توغرىسىدا گەپ قىلماقچى ئەمەسمەن، بۇلار بىلەن مېنىڭ ھېچقانداق ئالاقەم يوق. [4]

[1] مۇشۇ تومنىڭ 115-116-بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن



شەكىلنى تەھلىل قىلىش گويا ئۇششاق-چۈششەك ئىشلار بىلەن ھەپىلىشىش بولۇپ كۆرۈنىدۇ . بۇ راستىلا ئۇششاق-چۈششەك ئىش . لېكىن بۇ مىكرو ئاناتومىيە قىلىدىغان ئۇششاق-چۈششەك ئىش .

شۇڭا ، قىممەت شەكلى توغرىسىدىكى ئاشۇ قىسىمنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، بۇ كىتابنى چۈشىنىش تەس دېگىلى بولمايدۇ . دەرۋەقە ، مەن بىرەر يېڭى نەرسە ئۆگىنىۋېلىشقا قىزىقىدىغان ۋە شۇ سەۋەبتىن ئۆز ئالدىغا پىكىر قىلىشنى خالايدىغان كىتابخانلارنى كۆزدە تۇتۇۋاتىمەن .

فىزىكا ئالىمى تەبىئەت جەريانلىرىنى شۇ جەريانلار تازا ئېنىق ئىپادىلىنىدىغان ، كاشىلىلارغا ئەڭ ئاز ئۇچرايدىغان جايدا كۆزىتىدۇ ، ياكى ئىمكانىيەت بولسا ، جەرياننىڭ ساپ شەكىلدە داۋاملىشىشىنى تەمىن ئېتىدىغان شارائىتتا تەجرىبە ئېلىپ بارىدۇ . مېنىڭ بۇ كىتابتا تەتقىق قىلىدىغىنىم كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋە ئۇنىڭغا ماسلاشقان ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتى بىلەن ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتىدىن ئىبارەت . ھازىرغا قەدەر ، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تىپىك جايى ئەنگلىيە بولۇپ كەلدى . نەزەرىيىۋى بايانلىرىم ئۈچۈن ئاساسلىقى ئەنگلىيىنى مىسال قىلىپ ئېلىشىمدىكى سەۋەبمۇ ئەنە شۇ . لېكىن ، گېرمانىيە كىتابخانلىرى ئەنگلىيىنىڭ سانائەت ۋە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى تۇرۇۋاتقان شارائىتنى كۆرۈپ ، ساختىپەزلىك بىلەن مۈرىسىنى قىسىپ قويىدىغان بولسا ياكى گېرمانىيىدە ئەھۋال ئۇنچىۋالا يامان ئەمەس دەپ ، ئۇمىدۋارلىق بىلەن ئۆز-ئۆزىنى بەزلەيدىغان بولسا ، مەن ئۇلارغا : «بۇ ئىش دەل جانابلىرى توغرىسىدا ئېيتىلغان !» دېگەن بولاتتىم [5] !

گەپنىڭ ئۆزى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەبىئىي قانۇنىيەتلىرىدىن كېلىپ چىقىدىغان ئىجتىمائىي ئانتاگونىيىلەرنىڭ

تەرەققىيات دەرىجىسىنىڭ يۇقىرى-تۆۋەنلىكىدە ئەمەس، گەپ ئاشۇ قانۇنىيەتلەرنىڭ ئۆزىدە، قەتئىي زۆرۈرىيەت بىلەن تەسىر كۆرسىتىۋاتقان ۋە ئەمەلگە ئېشىۋاتقان ئاشۇ يۈزلىنىشلەردە. سانائىتى بىرقەدەر تەرەققىي قىلغان مەملىكەت سانائىتى ئانچە تەرەققىي قىلمىغان مەملىكەتكە ئۇنىڭ كەلگۈسى مەنزىرىسىنىلا كۆرسىتىپ بېرىدۇ، خالاس.

بۇنى بىر چەتتە قويۇپ تۇرايلى. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بىزدە تولۇق تىكلەنگەن جايلاردا، مەسىلەن، ھەقىقىي فابرىكىلاردا قارشىلىق كۆرسىتىش رولىنى ئوينايدىغان فابرىكا قانۇنلىرى بولمىغانلىقتىن، ئەھۋال ئەنگلىيىدىكىدىنمۇ كۆپ يامان بولماقتا. باشقا ھەممە ساھەلەردە، بىز، غەربىي ياۋروپا قۇرۇقلۇقىدىكى باشقا مەملىكەتلەردىكىگە ئوخشاش، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىرىشنىڭ تەرەققىي قىلغانلىقىدىنلا ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ تەرەققىي قىلمايۋاتقانلىقىدىنمۇ ئازاب چەكمەكتىمىز. بىزنى ھازىرقى زاماندىكى ئاپەتلەردىن تاشقىرى، ئۆتمۈشتىن قېپقالغان نۇرغۇن ئاپەتلەرمۇ ئەزمەكتە، بۇ ئاپەتلەر قەدىمكى كونا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرى ۋە ئۇلارغا ياندىشىپ تۇرغان كونا ئىجتىمائىي ۋە سىياسىي مۇناسىۋەتلەرنىڭ تېخىچىلا جان تالىشىۋاتقانلىقى ئارقىسىدا كېلىپ چىققان. بىزنى تىرىكلەرلا ئازابلاپ قالماستىن، ئۆلۈكلەرمۇ ئازابلاۋاتىدۇ. ئۆلۈكلەر تىرىكلەرگە يېپىشىۋالماقتا!

گېرمانىيىنىڭ ۋە غەربىي ياۋروپا قۇرۇقلۇقىدىكى باشقا مەملىكەتلەرنىڭ ئىجتىمائىي سانلىق مەلۇماتى ئەنگلىيىنىڭكىگە قارىغاندا ناھايىتىمۇ پۇچەك. [6] شۇنداقتىمۇ ئۇ پەردىنى سەلگىنە ئېچىپ بىزنىڭ پەردە ئىچىدىكى مېدۇسانىڭ بېشىنى ئارانلا كۆرۈشىمىزگە ئىمكان بەردى. بىزنىڭ ھەرقايسى شتات



ھۆكۈمەتلىرىمىز بىلەن پارلامېنتلىرىمىز ئەنگلىيىدىكىگە ئوخشاش، ئىقتىسادىي ئەھۋاللارنى تەكشۈرۈش ئۈچۈن قەرەللىك تۈردە ھەيئەتلەرنى تەيىنلەپ تۇرىدىغان بولسا، بۇ ھەيئەتلەر، ئەنگلىيىدىكىگە ئوخشاش، ھەقىقىي ئەھۋالنى پاش قىلىشقا تولۇق ھوقۇقلۇق بولىدىغان بولسا، بۇنىڭ ئۈچۈن ئەنگلىيە فابرىكا مۇپەتتىشلىرىگە، «ئاممىۋى سەھىيە» ھەققىدە دوكلات بېرىپ تۇرىدىغان ئەنگلىيە دوختۇرلىرىغا، ئايال ئىشچىلار بىلەن بالا ئىشچىلارنىڭ ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىش ئەھۋالى شۇنىڭدەك ئولتۇراقلىشىش ۋە ئوزۇقلىنىش شارائىتلىرى ۋەھاكازالارنى تەكشۈرۈپ تۇرىدىغان ئەنگلىيە تەكشۈرۈش ھەيئەتلىرىگە ئوخشاش ئىختىساسلىق، ئادىل، قەتئىي كىشىلەرنى تاپقىلى بولىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا، مەملىكىتىمىزدىكى ئەھۋال بىزنى قالتىس ھەيران قالدۇرغان بولاتتى. پېرسېئۇسقا ئالۋاستىنى قوغلاپ تۇتۇش ئۈچۈن بىر سۇلايمان قالپاق لازىم بولغانىكەن. بىز بولساق ئالۋاستىنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ئىنكار قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولۇش ئۈچۈن، سۇلايمان قالپاقنى كۆز-قۇلىقىمىزغىچە چۆكۈرۈپ كىيىۋالدۇق.

بۇ جەھەتتە ئۆزىمىزنى ھەرگىز ئالدىماسلىقىمىز لازىم. 18-ئەسىردە ئامېرىكىدا بولۇپ ئۆتكەن مۇستەقىللىق ئۇرۇشى [7] ياۋروپا ئوتتۇرا بۇرژۇئازىيىسى ئۈچۈن سىگنال بولغىنىغا ئوخشاش، 19-ئەسىردە ئامېرىكىنىڭ جەنۇب-شىمال ئۇرۇشىمۇ [8] ياۋروپا ئىشچىلار سىنىپى ئۈچۈن سىگنال بولدى. ئەنگلىيىدە ئۆزگىرىش جەريانى ئىنتايىن روشەن بولماقتا. ئۇ مەلۇم دەرىجىگە يەتكەندىن كېيىن، جەزمەن قۇرۇقلۇققىمۇ كېڭىيىدۇ. ئۇنىڭ ئۇ يەردە دەھشەتلىكرەك ياكى ئىنسانپەرۋەرلىكرەك شەكىل ئېلىشى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ

# Das Kapital.

## Kritik der politischen Oekonomie.

Von

## Karl Marx.

Erster Band.

**Buch I: Der Produktionsprocess des Kapitals.**

Das Recht der Uebersetzung wird vorbehalten.

**Hamburg**
**Verlag von Otto Meissner.**
**1867.**

New-York: L. W. Schmidt. 24 Barclay-Street.

«كاپىتال» 1-توم نېمىسچە 1-نەشرىنىڭ 1-تىتۇلى



ئۆزىنىڭ ئۆسۈش دەرىجىسىگە قاراپ بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، هازىرقى هۆكۈمران سىنىپلارمۇ، ئالىيجانابراق مۇددىئاسىنىڭ بولۇش-بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر، ئۆزلىرىنىڭ جانجان مەنپەئىتىنى دەپ، قانۇن بىلەن تىزگىنلەشكە بولىدىغان، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئۆسۈشىگە زىيان يەتكۈزىدىغان بارلىق توسالغۇلارنى ئېلىپ تاشلاشقا مەجبۇر بولماقتا. شۇڭا، مەن بۇ تومدا ئەنگلىيە فابرىكا قانۇنىنىڭ تارىخى، مەزمۇنى ۋە نەتىجىسىنى بايان قىلىش ئۈچۈن ناھايىتى چوڭ سەھىپە ئاجراتتىم. ھەرقانداق ئەل باشقا ئەللەردىن ئۆگىنىشى لازىم ۋە ئۆگىنەلەيدۇ. بىرەر جەمئىيەت ئۆز ھەرىكىتىنىڭ تەبىئىي قانۇنىيەتلىرىنى تەكشۈرۈپ تاپقان تەقدىردىمۇ، — بۇ كىتابىمنىڭ ئاخىرقى مەقسىتى ھازىرقى زامان جەمئىيىتىدىكى ئىقتىسادىي ھەرىكەتنىڭ قانۇنىيەتلىرىنى ئېچىپ بېرىشتىن ئىبارەت، — بەرىبىر تەبىئىي تەرەققىيات باسقۇچلىرىدىن ھەم سەكرەپ ئۆتۈپ كېتەلمەيدۇ، ھەم ئۇنى پەرمان بىلەن بىكار قىلىۋېتەلمەيدۇ. لېكىن ئۇ تولغاق ئازابىنى قىسقارتالايدۇ ۋە يەڭگىللىتەلەيدۇ.

يۈز بېرىش ئېھتىمالى بولغان ئۇقۇشماسلىقتىن ساقلىنىش ئۈچۈن شۇنى ئەسكەرتىپ قويماقچىمەن. مەن كاپىتالىستنىڭ ۋە يومېشچىكنىڭ قىياپىتىنى ھەرگىز پەردازلاپ كۆرسەتمەيمەن. بىراق بۇ يەردە ئېغىزغا ئېلىنغان كىشىلەر پەقەت جان كىرگۈزۈلگەن ئىقتىسادىي كاتېگورىيە، مۇئەييەن سىنىپىي مۇناسىۋەت ۋە مەنپەئەتلەرنىڭ نامايەندىسىدىنلا ئىبارەت. مېنىڭ نۇقتىئىنەزىرىم شۇكى: ئىقتىسادنىڭ ئىجتىمائىي فورماتسىيىسىنىڭ تەرەققىياتىنى تەبىئەتنىڭ تارىخىي جەريانى دەپ چۈشىنىشتىن ئىبارەت. ئايرىم بىر شەخس سۇبيېكتىپ جەھەتتە خىلمۇخىل مۇناسىۋەتلەردىن ھەرقانچە چەتنەپ تۇرۇشىدىن

قەتئىينەزەر، ئۇ، ئىجتىمائىي مەنىدە، ئاشۇ مۇناسىۋەتلەرنىڭ مەھسۇلى بولۇپ قېلىۋېرىدۇ. باشقا ھەرقانداق نۇقتىئىنەزەرگە قارىغاندا، مېنىڭ نۇقتىئىنەزىرىم شەخسلەرنىڭ بۇ مۇناسىۋەتلەرگە جاۋابكار بولۇشىنى تېخىمۇ تەلەپ قىلمايدۇ.

سىياسىي ئىقتىساد ساھەسىدە ئەركىن ئىلمىي تەتقىقات باشقا بارلىق ساھەلەردە دۈچ كېلىدىغان دۈشمەنلەرگە دۈچ كېلىش بىلەنلا قالمايدۇ. سىياسىي ئىقتىساد تەتقىق قىلىدىغان ماتېرىياللارنىڭ ئالاھىدە خۇسۇسىيىتى كىشىلەرنىڭ قەلبىدىكى ئەڭ كەسكىن، ئەڭ ئىپلاس، ئەڭ رەزىل ھېسسىياتنى، خۇسۇسىي مەنپەئەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغان قىساسچى ئىلاھەنى ئەركىن ئىلمىي تەتقىقاتقا قارشى جەڭ مەيدانىغا چاقىرىدۇ. مەسىلەن، ئەنگلىيە ئالىي چېركاۋ مەزھىپى[9] ئۆزىنىڭ 39 قائىدىسىنىڭ 38 ىگە قىلىنغان ھۇجۇمنى كەچۈرسە كەچۈرىدۇكى، ئۆزىنىڭ پۇل دارامىتىنىڭ 39 دىن[10] بىرىگە قىلىنغان ھۇجۇمنى كەچۈرمەيدۇ. بۈگۈنكى كۈندە خۇداسىزلىقنىڭ ئۆزى ئەنئەنىۋى مال-مۈلۈك مۇناسىۋەتلىرىنى تەنقىد قىلىشقا قارىغاندا، ناھايىتى يېنىك بىر گۇناھ بولۇپ قالدى. لېكىن بۇ جەھەتتىمۇ ئىلگىرىلەشنىڭ بولۇشى شۈبھىسىز. مىسال ئۈچۈن يېقىنقى بىرنەچچە ھەپتە ئىچىدە ئېلان قىلىنغان كۆك تاشلىق كىتاب[11] — «سانائەت ۋە ئىشچىلار بىرلەشمىلىرى مەسىلىسى توغرىسىدا شاھىنۇ ئالىيلىرىنىڭ چەت ئەللەردە تۇرۇشلۇق ئەلچىخانىلىرى بىلەن ئېلىشقان خەت-چەكلەر» نى ئالايلى. ئەنگلىيە ئايال پادىشاھىنىڭ چەت ئەللەردە تۇرۇشلۇق ئەلچىلىرى ئۇنىڭدا ئوچۇق كۆڭۈللۈك بىلەن: گېرمانىيىدە، فرانسىيىدە، قىسقىسى، ياۋروپا قۇرۇقلۇقىدىكى بارلىق مەدەنىي مەملىكەتلەردە ھازىر مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئەمگەك بىلەن كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتلەرنىڭ ئۆزگىرىشى

ئەنگلىيىدىكىگە ئوخشاشلا روشەن ۋە مۇقەررەر ، دېيىشمەكتە . شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، ئاتلانتىك ئوكيانىنىڭ نېرىقى قىرغىقىدىكى ئامېرىكا مۇئاۋىن زۇڭتۇڭى ۋادې ئەپەندىمۇ ئاممىۋى يىغىندا : قۇللۇق تۈزۈم بىكار قىلىنغاندىن كېيىن ، كاپىتال مۇناسىۋەتلىرى بىلەن يەر ئىگىدارچىلىقى مۇناسىۋەتلىرىدىكى ئۆزگىرىش كۈنتەرتىپكە قويۇلىدۇ ! دېدى . بۇ ، دەۋرنىڭ ئالامىتى ، بۇنى قىزىل يەكتەك ، قارا پەرىجە بىلەن ياپقىلى بولمايدۇ . بۇ ، ئەتىلا مۆجىزە مەيدانغا كېلىدۇ دېگەنلىك ئەمەس . لېكىن بۇ ھەتتا ھۆكۈمران سىنىپلار ئىچىدىمۇ ھازىرقى جەمئىيەت قاتتىق كرىستال جىسىم ئەمەس ، بەلكى ئۆزگىرىش ياسايدىغان ھەمدە دائىم ئۆزگىرىش جەريانىدا تۇرىدىغان ئورگانىزم ، دېگەن بىر مۇجمەل تۇيغۇنىڭ ئاشكارىلىنىپ قالغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ .

بۇ ئەسەرنىڭ 2-تومدا كاپىتالنىڭ ئوبوروت جەريانى (2-كىتاب) ۋە ئومۇمىي جەريانىنىڭ تۈرلۈك شەكىللىرى (3-كىتاب) مۇھاكىمە قىلىنىدۇ ، 3-توم ، يەنى ئاخىرقى تومدا (4-كىتابتا) نەزەرىيە تارىخى مۇھاكىمە قىلىنىدۇ .[12]

ھەرقانداق ئىلمىي تەنقىدىي پىكىرنى قارشى ئالىمەن . لېكىن مەن ئەزەلدىن يول قويماي كەلگەن ۋە جامائەت پىكرى دەپ ئاتالغان بىر تەرەپلىمە قاراشلارغا قارىتا ، ئۇلۇغ فلورېنسالىقلارنىڭ مۇنۇ ھېكمەتلىك سۆزىگە ئەمەل قىلىپ قېلىۋېرىمەن :

يولۇڭغا مېڭىۋەر ، خەقلەر نېمە دېسە دەۋەرسۇن ![13]

كارل ماركس

1867-يىل 7-ئاينىڭ 25-كۈنى ، لوندون



# 2-نەشرىگە ئاخىرقى سۆز

مەن ھەممىدىن ئاۋۋال 1-نەشرىنىڭ كىتابخانلىرىغا 2-نەشرىدە كىرگۈزۈلگەن تۈزىتىشلەرنى كۆرسىتىپ بېرىشىم لازىم . ئەسەرنىڭ بۆلۈملەرگە تېخىمۇ ئېنىق قىلىپ بۆلۈنگەنلىكى ناھايىتى روشەن كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇ . ھەرقايسى ئورۇنلاردا بېرىلگەن يېڭى ئىزاھلارنىڭ 2-نەشرىنىڭ ئىزاھلىرى ئىكەنلىكى كۆرسىتىلدى . تېكىستنىڭ ئۆزىگە كەلسەك ، ئەڭ مۇھىم تۈزىتىشلەر تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت :

بىرىنچى بابنىڭ 1-پاراگرافىدا ، ھەربىر ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى ئىپادىلەيدىغان تەڭلىمىلەرنى تەھلىل قىلىش ئاساسىدا قىممەت خۇلاسىسىگە كېلىش ئىشى تېخىمۇ ئىلمىي ۋە مۇكەممەل يوسۇندا ئورۇندالدى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ، 1-نەشرىدە قىسقىچىلا تىلغا ئېلىپ ئۆتۈلگەن قىممەت سۇبستانسىيىسى بىلەن ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى بەلگىلەيدىغان قىممەت مىقدارى ئوتتۇرىسىدىكى باغلىنىش ئېنىق گەۋدىلەندۈرۈلدى . بىرىنچى بابنىڭ 3-پاراگرافى (قىممەت شەكلى) پۈتۈنلەي باشقىدىن يېزىلدى ، بۇ مەسىلە 1-نەشرىدە ئىككى قېتىم بايان قىلىنىپ قالغانلىقتىن شۇنداق قىلىشقا توغرا كەلدى . — شۇنىمۇ ئېيتىپ كېتەي ، بۇنداق ئىككى قېتىم بايان قىلىشنى ھاننوۋېردىكى دوستۇم دوختۇر ل . كۇگېلمان تەكلىپ قىلغانىدى . 1867-يىل ئەتىيازدا ، مەن ئۇنىڭ ئالدىغا بارغان چېغىمدا 1-كوررېكتور نۇسخىسى ھامبۇرگدىن كېلىپ قالدى . ئۇ قىممەت شەكلى توغرىسىدا كۆپچىلىك

كىتابخانىلار ئۈچۈن كۆپرەك كونسپېك خاراكتېرىدە بولغان قوشۇمچە ئىزاھ تەييارلاپ بېرىشىمنى تەۋسىيە قىلغانىدى. — بىرىنچى بابنىڭ ئاخىرقى بىر پاراگرافى — «تاۋارنىڭ فېتىشىزملىق خاراكتېرى ۋە ئۇنىڭ سىرى»نىڭ كۆپ قىسمىغا تۈزىتىش كىرگۈزۈلدى. ئۈچىنچى بابنىڭ 1-پاراگرافى (قىممەت ئۆلچىمى) گە تەپسىلىي تۈزىتىش كىرگۈزۈلدى، چۈنكى 1-نەشرىدە، «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» (1859-يىل، بېرلىن نەشرى) دىكى ئىزاھلار نەزەرگە ئېلىنغانلىقتىن، بۇ پاراگراف پۇختا ئىشلەنمەي قالغانىدى. يەتتىنچى بابقا، بولۇپمۇ ئۇنىڭ 2-پاراگرافىغا ناھايىتى كۆپ تۈزىتىش كىرگۈزۈلدى.

تېكىستكە كىرگۈزۈلگەن قىسمەن، كۆپىنچە ئىستىلىستىك جەھەتتىكى تۈزىتىشلەرنى بىر-بىرلەپ كۆرسىتىپ ئولتۇرۇشنىڭ هاجىتى يوق. بۇنداق تۈزىتىلىشلەر پۈتۈن كىتابنىڭ ھەممە يېرىدە بار. لېكىن، ھازىر پارىژدا نەشر قىلىنغان فرانسۇزچە تەرجىمىسىنى كۆرۈۋاتقىنىمدا[14]، نېمىسچە ئەسلىي نۇسخىسىنىڭ بەزى قىسىملىرىنى تېخىمۇ تەلتۆكۈس تۈزىتىش، بەزى قىسىملىرىنى ئەدەبىي جەھەتتىن تېخىمۇ ئوبدان ئىشلەپ چىقىش ياكى بەزى تاسادىپىي سەۋەنلىكلەرنى تېخىمۇ تەپسىلىي تۈزىتىش لازىملىقىنى بايقىدىم. بىراق بۇنداق قىلىشقا ۋاقتىم يوق ئىدى، چۈنكى 1871-يىل كۈزدە، دەل باشقا جىددىي ئىشلار بىلەن ئالدىراش بولۇپ يۈرگەن چېغىمدىلا، ماڭا كىتاب سېتىلىپ بولدى، ئۇنىڭ ئۈستىگە 2-نەشرى 1872-يىل 1-ئايدا بېسىلىدۇ، دېگەن ئۇقتۇرۇش كەلدى.

«كاپىتال»نى گېرمانىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ كەڭ دائىرىدە تېز چۈشەنگەنلىكى مېنىڭ ئەمگىكىم ئۈچۈن بېرىلگەن ئەڭ ياخشى مۇكاپات بولدى. ئىقتىسادىي جەھەتتە بۇرژۇئا مەيدانىدا تۇرغۇچى،



ۋېينادىكى فابرىكا ئىگىسى مايېر جانابلىرى پرۇسسىيە-فرانسىيە ئۇرۇشى[15] مەزگىلىدە تارقىتىلغان بىر كىتابچىدا[16]: نېمىسلارنىڭ ئىلگىرىدىن تارتىپ مۈلكىي مىراسى دەپ قارىلىپ كەلگەن نەزەرىيىۋى تەپەككۇر جەھەتتىكى ئاجايىپ قابىلىيىتى گېرمانىيىنىڭ ئاتالمىش ئوقۇمۇشلۇق سىنىپلىرى ئىچىدە پۈتۈنلەي يوقىلىپ كەتكەنىدى، لېكىن، ئۇ گېرمانىيە ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدە جانلانماقتا، دەپ ناھايىتى توغرا ئېيتقان.[17]

گېرمانىيىدە سىياسىي ئىقتىساد تا ھازىرغىچە چەتتىن كىرگەن پەن بولۇپ كەلدى. گۇستاف فون گۈلىش ئۆزىنىڭ «سودا، سانائەت ۋە يېزا ئىگىلىكى ھەققىدە تارىخىي بايان» دېگەن ئەسىرىدە، بولۇپمۇ مەزكۇر كىتابنىڭ 1830-يىلى نەشر قىلىنغان ئالدىنقى ئىككى تومىدا، مەملىكىتىمىزدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تەرەققىياتىغا توسقۇنلۇق قىلىپ كەلگەن ۋە شۇ سەۋەبتىن مەملىكىتىمىزدە ھازىرقى زامان بۇرژۇئا جەمئىيىتىنىڭ ئورنىتىلىشىغىمۇ توسقۇنلۇق قىلىپ كەلگەن تارىخىي شارائىتلار ئۈستىدە ئومۇمەن توختىلىپ ئۆتكەنىدى. دېمەك، سىياسىي ئىقتىسادنىڭ مەملىكىتىمىزدە مەۋجۇت بولۇشى ئۈچۈن زېمىن بولمىغان. ئۇ تەييار نەرسە سۈپىتىدە ئەنگلىيە ۋە فرانسىيىدىن كىرگۈزۈلگەن؛ نېمىس سىياسىي ئىقتىساد پروفېسسورلىرى ئوقۇغۇچى بولۇپ قېلىۋەرگەن. ئۇلار باشقا مەملىكەتلەردىكى رېئاللىقنىڭ نەزەرىيە جەھەتتىكى ئىپادىسىنى دوگمىلار يىغىندىسىغا ئايلاندۇرۇپ، ئۇنى ئۆزلىرىنى قورشىۋالغان ئۇششاق بۇرژۇئا دۇنياسىنىڭ روھى بويىچە چۈشەندۈرگەن، يەنى بۇرمىلىغان. ئۇلار ئىلىم-پەن ساھەسىدىكى قۇربى يەتمەسلىك تۇيغۇسىنى باسالماي، ئۆزلىرىنىڭ ئەمەلىيەتتە پىششىق تونۇش بولمىغان بىر ساھەدە ئوقۇتقۇچى بولۇشى لازىملىقىنى

تەشۋىشلەنگەن هالدا هېس قىلىپ، ئۆزلىرىنى ئەدەبىيات تارىخى هەققىدە تولۇق بىلىملىك قىلىپ پەردازلىماقچى، ياكى ئاتالمىش ئورۇنسىز بىلىملەر ئارىلاشمىسى [18] — خىلمۇخىل بىلىملەرنىڭ ئارىلاشمىسى، گېرمانىيە بيۇروكراتلىرىنىڭ ئۈمىدكە تولۇپ تاشقان [1] كاندىداتلىرى ئۆتۈشى شەرت بولغان مەھشەرگاھتىن كۆچۈرۈۋېلىنغان مۇناسىۋەتسىز ماتېرىياللار ئارىلاشمىسى بىلەن بېزىمەكچى بولۇشقان.

1848-يىلدىن تارتىپ، گېرمانىيەدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش تېز راۋاجلاندى، هازىر دەل ئۇنىڭ ئالدامچىلىق بىلەن گۈللىنىۋاتقان ۋاقتى. لېكىن بىزنىڭ مۇتەخەسسىسلىرىمىزنىڭ تەلىيى بەربىر ئوڭدىن كەلمىدى. ئۇلار سىياسىي ئىقتىسادنى خالىس تەتقىق قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئېرىشكەن چاغدا، گېرمانىيە رېئاللىقىدا هازىرقى زامان ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتلىرى يوق ئىدى. بۇنداق مۇناسىۋەتلەر پەيدا بولغان چاغدا بولسا، ئۇلار تۇرغان شارائىت ئۇلارنىڭ بۇرژۇئا نەزەر دائىرىسىدە تۇرۇپ خالىس تەتقىقات ئېلىپ بېرىشىغا يول قويمايدىغان بولۇپ قالغانىدى. سىياسىي ئىقتىساد بۇرژۇئا سىياسىي ئىقتىسادى بولىدىكەن، يەنى ئۇ كاپىتالىستىك تۈزۈمنى تارىخىي تەرەققىياتنىڭ ئۆتكۈنچى باسقۇچى دەپ قارىماي، بەلكى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مۇتلەق ۋە ئاخىرقى شەكلى دەپ قارايدىكەن، ئۇ هالدا، ئۇ سىنىپىي كۈرەش يوشۇرۇن هالەتتە تۇرغان ياكى ئايرىم هادىسىلەردە ئىپادىلەنگەن چاغدىلا، پەن بولۇپ تۇرالىشى مۇمكىن.

ئەنگلىيىنى ئالايلى. ئۇنىڭ كلاسسىك سىياسىي ئىقتىسادى

① 3-ۋە 4-نەشرىدە «پۈتۈنلەي ئۈمىدسىز» دېيىلگەن. — تۈزگۈچىدىن



سىنىپىي كۈرەش راۋاجلانمىغان دەۋرگە مەنسۇپ، ئۇنىڭ ئاخىرقى ئۇلۇغ ۋەكىلى رىكاردو سىنىپىي مەنپەئەت ئوتتۇرىسىدىكى، ئىش هەققى بىلەن پايدا، پايدا بىلەن يەر ئىجارىسى ئوتتۇرىسىدىكى قارىمۇقارشىلىقلارنى ئاخىر ئاڭلىق يوسۇندا ئۆز تەتقىقاتىنىڭ ئاساسى قىلدى، چۈنكى ئۇ بۇنداق قارىمۇقارشىلىقلارنى ساددىلىق بىلەن جەمئىيەتنىڭ تەبىئىي قانۇنىيىتى دەپ قارىغانىدى. شۇنداق قىلىپ، بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىقتىسادىي پەنمۇ ئۆزىنىڭ هالقىپ ئۆتەلمەيدىغان چېكىگە يەتتى، رىكاردو تېخى هايات چاغدا، ئۇنىڭغا قارىمۇقارشى هالدا سىسموندى ئوتتۇرىغا چىقىپ، بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىقتىسادىي پېنىنى تەنقىد قىلغانىدى. [1]

كېيىنكى دەۋردە، 1820-يىلدىن 1830-يىلغىچە، ئەنگلىيىدە سىياسىي ئىقتىساد ساهەسىدىكى ئىلمىي پائالىيەت ئىنتايىن جانلىنىپ كەتتى. بۇ دەۋر رىكاردونىڭ نەزەرىيىسى ئامىمىلاشتۇرۇلغان ۋە تارقىتىلغان، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇنىڭ نەزەرىيىسى كونا ئىلمىي ئېقىملار بىلەن كۈرەش قىلغان دەۋر بولدى. [20] بۇ ئاجايىپ مۇسابىقە بولدى. شۇ چاغدىكى ئەهۋال ياۋروپا قۇرۇقلۇقىغا ناهايىتى ئاز مەلۇم بولغانىدى، چۈنكى بەس-مۇنازىرە كۆپىنچە ژۇرنال ماقالىلىرىدا، ئېقىم مەسىلىلىرى توغرىسىدىكى ئەسەرلەردە ۋە ئۆتكۈر تەنقىدىي كىتابچىلاردا تارقاق هالدا ئېلىپ بېرىلغانىدى. بۇ بەس-مۇنازىرە رىكاردونىڭ نەزەرىيىسىمۇ قائىدىدىن تاشقىرى هالدا بۇرژۇئا ئىقتىسادىغا هۇجۇم قىلىش قورالى [21] سۈپىتىدە پايدىلىنىلغانلىقىغا قارىماي، شۇ ۋاقىتتىكى شارائىتقا نىسبەتەن ئېيتقاندا خالىس خاراكتېرگە ئىگە ئىدى. بىر تەرەپتىن، يىرىك سانائەت گۆدەكلىك دەۋرىنى

① «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن ئەسىرىمنىڭ 39-بېتىگە قاراڭ.[19]

ئەمدىلا ياشاپ بولغانىدى؛ بۇ نۇقتىنى يىرىك سانائەتنىڭ 1825-يىلىدىكى كرىزىستىنلا باشلانغان ھازىرقى زامان تۇرمۇشىدىكى دەۋرىي خاراكتېرلىك ئايلانمىسى ئىسپاتلىغانىدى. يەنە بىر تەرەپتىن، كاپىتال بىلەن ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى سىنىپىي كۈرەش ئارقىغا سۈرۈپ قويۇلغانىدى: سىياسىي جەھەتتە مۇقەددەس ئىتتىپاقنىڭ[22] ئەتراپىغا توپلانغان ھۆكۈمەتلەر ۋە فېئوداللار بىلەن بۇرژۇئازىيە رەھبەرلىكىدىكى خەلق ئاممىسى ئوتتۇرىسىدا جېدەل يۈز بەرگەنىدى؛ ئىقتىسادىي جەھەتتە، سانائەت كاپىتالى بىلەن ئاقسۆڭەكلەرنىڭ يەر مۈلۈكچىلىكى ئوتتۇرىسىدا جېدەل يۈز بەرگەنىدى. بۇنداق جېدەللەر فرانسىيىدە ئۇششاق يەر مۈلۈكچىلىكى بىلەن چوڭ يەر مۈلۈكچىلىكى ئوتتۇرىسىدىكى قارىمۇقارشىلىقنىڭ كەينىگە يوشۇرۇنغان، ئەنگلىيىدە بولسا، ئاشلىق قانۇنى[23] ئېلان قىلىنغاندىن كېيىن ئاشكارا پارتلاپ چىققانىدى. ئەنگلىيىنىڭ بۇ مەزگىلدىكى سىياسىي ئىقتىساد ئەسەرلىرى كىشىگە دوختۇر كۇسناي ۋاپات بولغاندىن كېيىن فرانسىيە ئىقتىسادشۇناسلىقىدا بوران-چاپقۇن كۆتۈرۈلگەن مەزگىلنى ئەسلىتىدۇ، ئەسلەتكەندىمۇ خۇددى كەچكۈزنىڭ ئوچۇق كۈنلىرى كىشىگە ئەتىيازنى ئەسلەتكەنچىلىكلا ئەسلىتىدۇ. 1830-يىلى، ھەممىنى بىراقلا ھەل قىلىدىغان كرىزىس يۈز بەردى.

فرانسىيە ۋە ئەنگلىيىدە بۇرژۇئازىيە ھاكىمىيەتنى قولغا ئالدى. شۇ ۋاقىتتىن تارتىپ سىنىپىي كۈرەش ئەمەلىي ۋە نەزەرىيىۋى جەھەتلەردە كۈندىن-كۈنگە ئېنىق ۋە تەھدىت خاراكتېرلىك شەكىلگە كىردى. ئۇ بۇرژۇئا ئىلمىي ئىقتىسادىي پېنىنىڭ ماتەم سىگنالىنى چالدى. ئەمدى گەپ ئۇ ياكى بۇ قائىدىنىڭ توغرا ياكى ناتوغرا ئىكەنلىكىدە ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ



كاپىتالغا پايدىلىق ياكى پايدىسىز، قولايلىق ياكى قولايسىز ئىكەنلىكىدە، ساقچى قائىدىلىرىگە خىلاپ ياكى خىلاپ ئەمەسلىكىدە بولۇپ قالدى. خالىس تەتقىقات ياللانما ئەدىبلەرنىڭ جاڭجىلىغا، خالىس ئىلمىي ئىزدىنىش ئاقلىغۇچىلارنىڭ بۇزۇق نىيىتىگە ئورۇن بېرىدىغان بولدى. ھەتتا فابرىكا ئىگىلىرى كوبدېن بىلەن برايت باشچىلىقىدىكى، ئاشلىق قانۇنىغا قارشى ئىتتىپاق[24] كۆتۈرۈپ چىقىپ كىشىلەرگە زورلاپ تاڭغان كىتابچە پومېشچىك-ئاقسۆڭەكلەرگە قارشى بەس-مۇنازىرە قوزغىغانلىقى ئۈچۈن، ئىلمىي ئەھمىيەتكە ئىگە بولمىسىمۇ، ھەر ھالدا تارىخىي ئەھمىيەتكە ئىگە بولۇپ قالغانىدى. لېكىن جانابىي روبېرت پېل ھاكىمىيەت بېشىغا چىققاندىن بۇيان چاكىنا سىياسىي ئىقتىسادتا قېپقالغان ئاشۇ ئاخىرقى تىكەنمۇ سودا ئەركىنلىكى قانۇنى تەرىپىدىن يۇلۇپ تاشلاندى.[25]

1848-يىلى قۇرۇقلۇقتا بولغان ئىنقىلاب ئەنگلىيىدىمۇ تەسىر قوزغىدى. تېخىچىلا ئىلمىي مەرتىۋىگە ئىگە بولۇش تەلىپىدە بولۇپ كەلگەن، ئاددىي ھالدا ھۆكۈمران سىنىپلارنىڭ كاززاپلىرى ۋە خۇشامەتچىلىرىدىن بولۇشنى خالىمايدىغان كىشىلەر كاپىتالنىڭ سىياسىي ئىقتىسادىنى پرولېتارىياتنىڭ شۇ چاغنىڭ ئۆزىدە سەل قاراپ بولمايدىغان تەلەپلىرى بىلەن مۇرەسسەلەشتۈرۈشكە ئۇرۇندى. شۇنداق قىلىپ، جون ستوئارت مىللى ئەڭ مەشھۇر ۋەكىل قىلىنغان تېتىقسىز ئارىلاشمىچىلىق پەيدا بولدى.[26] بۇ، «بۇرژۇئا» سىياسىي ئىقتىسادىنىڭ بەربات بولغانلىقىنى جاكارلىدى، بۇنى ئۇلۇغ رۇس ئالىمى ۋە تەنقىدچىسى ن. چېرنىشېۋسكىي ئۆزىنىڭ «مىل سىياسىي ئىقتىسادى ھەققىدە ئومۇمىي بايان» دېگەن ئەسىرىدە كارامەت ياخشى چۈشەندۈرۈپ ئۆتكەنىدى.

دېمەك ، گېرمانىيەدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى فرانسىيە ۋە ئەنگلىيەدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئانتاگونىيىلىك خاراكتېرى تارىخي كۈرەشلەر ئارقىلىق روشەن نامايان بولغاندىن كېيىنلا يېتىلدى ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، گېرمانىيە پرولېتارىياتى گېرمانىيە بۇرژۇئازىيىسىگە قارىغاندا ، نەزەرىيە جەھەتتە تېخىمۇ ئېنىق سىنىپىي ئاڭغا ئىگە بولغانىدى . شۇ سەۋەبتىن ، گېرمانىيەدە بىر پەن سۈپىتىدە ۋۇجۇدقا كېلىشى مۇمكىندەك بولۇپ قالغان بۇرژۇئا سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشى مۇمكىن بولماي قالدى .

ئەنە شۇنداق ئەھۋال ئاستىدا ، بۇرژۇئا سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ۋەكىللىرى ئىككى گۇرۇھقا بۆلۈنۈپ كەتتى . بىر گۇرۇھ زېرەك ، تەمەخور ئەمەلىيەتچىلەر بولۇپ ، ئۇلار چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىق مەدداھلىقىنىڭ ئەڭ بىلىمسىز ۋە شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئەڭ ئامەتلىك ۋەكىلى باستىئانىڭ بايرىقى ئاستىغا توپلاندى . يەنە بىر گۇرۇھ ئۆزلىرىنى ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ پروفېسسورلىرى دەپ ئابرۇيپەرەسلىك ۋە مەنمەنلىك قىلىدىغان كىشىلەردىن ئىبارەت بولۇپ ، ئۇلار ج . س . مىلغا ئەگىشىپ ، مۇرەسسە قىلغىلى بولمايدىغان نەرسىلەرنى مۇرەسسە قىلىشقا ئۇرۇندى [1] . نېمىسلار بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ كلاسسىك مەزگىلىدىكىگە ئوخشاش ، ئۇنىڭ چۈشكۈنلەشكەن مەزگىلىدىمۇ ، باشتىن-ئاخىر شاگىرت ، قارىغۇلارچە ئەگەشكۈچى ۋە دورامچى ، چەت ئەل سودا سارايلىرىنىڭ ئۇششاق سودىگىرى بولۇپ قېلىۋەردى .

دېمەك ، گېرمانىيە جەمئىيىتىنىڭ ئالاھىدە تارىخي

(1) مىل توغرىسىدىكى بىرقەدەر تەپسىلىي باھا ھەققىدە مۇشۇ تومنىڭ 955-960-بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن



تەرەققىياتى «بۇرژۇئا» سىياسىي ئىقتىسادنىڭ گېرمانىيەدە بىرەر ئۆزگىچە مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشىش ئىمكانىيىتىنى يوققا چىقارسىمۇ ، لېكىن بۇ «بۇرژۇئا» ئىقتىسادشۇناسلىقنى تەنقىد قىلىش ئىمكانىيىتىنى يوققا چىقارمايدۇ . بۇ تەنقىدنىڭ بىرەر سىنىپقا ۋەكىللىك قىلىشى جەھەتتىن ئېيتقاندا ، ئۇ پەقەت بىرلا سىنىپقا ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى ئاغدۇرۇشنى ۋە ئاخىردا سىنىپلارنى يوقىتىشنى ئۆزىنىڭ تارىخي ۋەزىپىسى قىلغان سىنىپقا ، يەنى پرولېتارىياتقا ۋەكىللىك قىلىدۇ .

گېرمانىيە بۇرژۇئازىيىسىنىڭ بىلىملىك ۋە بىلىمسىز جارچىلىرى مېنىڭ ئىلگىرىكى ئەسەرلىرىمگە تاقابىل تۇرۇشقا ئۇنچىقماي جىم تۇرۇۋېلىپ مەقسىتىگە يەتكىنىگە ئوخشاش ، دەسلەپتە «كاپىتال»نىمۇ شۇنداق جىم تۇرۇۋېلىش يولى بىلەن ئۇجۇقتۇرماقچى بولۇشتى[27] . بۇ تاكتىكىسى زامانغا لايىق كەلمەي قالغاندا ، ئۇلار مېنىڭ كىتابىمنى تەنقىد قىلىش باھانىسى بىلەن ، بەزى رېتسېپلارنى يېزىپ ، «بۇرژۇئازىيىنىڭ كۆڭلىنى تىنجىتىش»قا ئۇرۇندى ، لېكىن ئۇلار ئىشچىلار مەتبۇئاتى (مەسىلەن ، يوسېپ دىسگېننىڭ «خەلق دۆلىتى گېزىتى»دە ئېلان قىلىنغان ماقالىسى)[28] دا كۈچلۈك مۇخلىسلارغا دۇچ كېلىپ قالدى ، ئۇلار بۇ مۇخلىسلارغا بۈگۈنگە قەدەر جاۋاب قايتۇرماي كېلىۋاتىدۇ [(1)] .

(1) گېرمانىيە چاكىنا سىياسىي ئىقتىسادنىڭ گەپدان سەپسەتىۋازلىرى مېنىڭ ئەسىرىمنىڭ ئۇسلۇبىنى ... ئۈستىدىكى ئىپادىلەش ئۇسۇلىنى ئەيىبلەشمەكتە. «كاپىتال»نىڭ ئەدەبىي جەھەتتىكى كەمچىلىكىگە باھا ... تە ئۆزەمدىنمۇ بەكرەك قاتتىق قول بولغان كىشى بولمىسا كېرەك. شۇنداقتىمۇ بۇ ئەپەندىلەرنى ۋە ...لارنىڭ كىتابخانلىرىنى نەپكە ئىگە قىلىش ۋە خۇشال قىلىش ئۈچۈن، بۇ يەردە ئېنگلىز ۋە رۇس ...چىلىرىنىڭ سۆزىدىن نەقىل كەلتۈرىمەن. مېنىڭ نۇقتىئىنەزەرلىرىم بىلەن پۈتۈنلەي قارىمۇقارشى ...بولغان «شەنبىلىك ئوبزور» «كاپىتال»نىڭ نېمىسچە 1-نەشرى توغرىسىدىكى باھاسىدا مۇنداق دەيدۇ: ...ئىپادىلەش ئۇسۇلى «ئەڭ تېتىقسىز ئىقتىسادىي مەسىلىلەرنى ئالاھىدە بىر خىل جەلپ قىلىش كۈچىگە

1872-يىل ئەتىيازدا، پېتېربۇرگدا «كاپىتال»نىڭ ناھايىتى ئېسىل رۇسچە تەرجىمىسى نەشر قىلىندى. 1-نەشرىدە بېسىلغان 3 مىڭ نۇسخا كىتابنىڭ ھازىر ھەممىسى دېگۈدەك سېتىلىپ بولغان. 1871-يىلى كىيېۋ ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ سىياسىي ئىقتىسادچى پروفېسسورى ن. زىبېر ئەپەندى ئۆزىنىڭ «رىكاردونىڭ قىممەت ۋە كاپىتال نەزەرىيىسى» دېگەن كىتابىدا، مېنىڭ قىممەت، پۇل ۋە كاپىتال ھەققىدىكى نەزەرىيىلىرىمنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرىنى سىمىت-رىكاردو تەلىماتىنىڭ مۇقەررەر راۋاجى، دەپ دەلىللىگەنىدى. غەربىي ياۋروپا كىتابخانىلىرى ئۇنىڭ بۇ مەشھۇر ئەسىرىنى ئوقۇغان چاغدا، ئۇنىڭدىكى ساپ نەزەرىيىۋى نۇقتىئىنەزەرلەرنىڭ باشتىن-ئاخىر ئىزچىل بولغانلىقىدىن ھەيران قالغان.

كىشىلەر «كاپىتال»دا قوللىنىلغان ئۇسۇلنى ياخشى چۈشىنەلمىگەن، بۇنى بىر-بىرىگە زىت بولغان ھەرخىل مۇلاھىزىلەر ئىسپاتلاپ تۇرۇپتۇ.

مەسىلەن، پارىژدىكى «دەلىلچىلەر ئوبزورى»[29] بىر تەرەپتىن، مېنى سىياسىي ئىقتىسادنى مېتافىزىك يول بىلەن تەتقىق قىلغان دەپ ئەيىبلىسە، يەنە بىر تەرەپتىن، مېنى—نېمە دېگەن دېمەمسىلەر! —تەييار پاكىتلارنى تەنقىدىي تەھلىل قىلىش بىلەنلا چەكلىنىپ، كەلگۈسىدىكى ئاشخانا ئۈچۈن دورا-دەرمان

ئىگە قىلغان». 1872-يىل 4-ئاينىڭ 20-كۈنىدىكى «سانكت-پېتېربۇرگ خەۋەرلىرى»دىمۇ مۇنداق دېيىلىدۇ: «ئاز ساندىكى ناھايىتى مەخسۇس قىسىملارنى ھېسابقا ئالمىغاندا، بايان قىلىشتىكى ئالاھىدىلىك شۇكى، ئۇ ئاممىباب، چۈشىنىشلىك ۋە ئېنىق بولغان، تەتقىقات ئوبيېكتى ئىلمىي جەھەتتىن ناھايىتى يۇكسەك بولۇشىغا قارىماي، ئىنتايىن جانلىق بايان قىلىنغان. بۇ جەھەتتە، ئاپتور... ئاددىي كىشىلەرنىڭ بېشىنى ئاغرىتىدىغان مۇجمەل، تېتىقسىز سۆزلەر بىلەن كىتاب يازىدىغان كۆپ ساندىكى گېرمانىيە ئالىملىرىدىن پەرقلىنىدۇ.» لېكىن ھازىرقى زامان نېمىس مىللەتچى لىبېرال پروفېسسورلىرىنىڭ ئەسەرلىرىنى ئوقۇغان كىتابخانلارنىڭ بېشى ئەمەس، پۇتونلەي باشقا يېرى ئاغرىيدۇ.



ەفمزى (كونتچە قەغەزمىكىن؟) يېزىپ بەرمىگەن، دەپ ئەيىبلىگەن. مېتافىزىكىلىق قىلدى دېگەن ئەيىبلەش ئۈستىدە پروفېسسور زىبېر مۇنداق دەپ كۆرسىتىدۇ:

«نەزەرىيىنىڭ ئۆزىنى ئېلىپ ئېيتقاندا، ماركسنىڭ ئۇسۇلى ئەنگلىيىدىكى پۈتكۈل ئىلىم مەزھەپلىرىنىڭ دېدۇكتىۋ ئۇسۇلى بولۇپ، ئۇنىڭ ئارتۇقچىلىق ۋە كەمچىلىكلىرى ئەڭ مۇنەۋۋەر نەزەرىيىچى ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن ئورتاق.»[30]

م. بلوك جانابلىرى «گېرمانىيىدىكى سوتسىيالىزم نەزەرىيىچىلىرى» («ئىقتىسادشۇناس» ژۇرنىلىنىڭ 1872-يىل 7-، 8-ئايلىق سانلىرىدىن) دېگەن ماقالىسىدە، مېنىڭ ئۇسۇلۇمنىڭ تەھلىلىي ئۇسۇل ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ ۋە مۇنداق دەيدۇ:

«ماركس جانابلىرى مۇشۇ ئەسىرى بىلەن تەھلىل قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە ئەڭ مەشھۇر مۇتەپەككۇرلاردىن بولۇپ قالدى.»

گېرمانىيە تەنقىدچىلىرىنىڭ قانداقتۇر گېگېلچە كاززاپلىق ئۈستىدە جار سېلىشى تۇرغان گەپ.[31] پېتېربۇرگدا چىقىدىغان «ياۋروپا خەۋەرلىرى»نىڭ «كاپىتال»نىڭ ئۇسۇلى ھەققىدە مەخسۇس توختالغان بىر ماقالىسى (1872-يىل 5-ئايلىق سانىنىڭ 427—436-بەتلىرى[32])دە، مېنىڭ تەتقىقات ئۇسۇلۇمنى تازا رېئالىستىك ئۇسۇل دەپ، بايان قىلىش ئۇسۇلۇمنى بولسا، بەختكە قارشى گېرمانىيىچە دىئالېكتىك ئۇسۇل، دەپ قارىغان. ئاپتور مۇنداق دەپ يازىدۇ:

«ئەگەر يۈزەكى بايان قىلىش شەكلىگە قاراپ ھۆكۈم قىلىنىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا،

ماركس ھە دېگەندىلا ئەڭ چوڭ ئىدېئالىست پەيلاسوپ، يەنە كېلىپ «نېمىسچە»، يەنى يامان ئىدېئالىست پەيلاسوپ بولۇپ كۆرۈنىدۇ. ئەمەلىيەتتە بولسا، ئىقتىسادىي پەن تەنقىدى جەھەتتە، ئۇ ئۆزىدىن ئىلگىرى ئۆتكەن پېشقەدەملەرنىڭ ھەممىسىنى بېسىپ چۈشىدىغان رېئالىست... ئۇنى ھەرگىز ئىدېئالىست دەپ ئاتاشقا بولمايدۇ.»

بۇ ئاپتور جانابقا جاۋاب بېرىش ئۈچۈن، ئەڭ ياخشىسى، ئۇنىڭ ئۆز تەنقىدىدىن بىرنەچچە ئابزاس سۆزنى ئېلىپ كۆرسىتىمەن، بۇ سۆزلەر، بەلكىم، بۇ ماقالىنىڭ رۇسچە تېكىستىنى بىلمەيدىغان بەزى كىتابخانلارنى قىزىقتۇرۇشى مۇمكىن.

بۇ ئاپتور جاناب مېنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن ئەسىرىمدىكى سۆز بېشى (1859-يىل، بېرلىن نەشرى، 4—7-بەتلەر[33]، ئۇنىڭدا مەن ئۆز ئۇسۇلۇمنىڭ ماتېرىيالىستىك ئاساسىنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتكەنىدىم) دىن بىر ئابزاس سۆزنى نەقىل كەلتۈرگەندىن كېيىن مۇنداق دەيدۇ:

«ماركسنىڭ نەزەرىدە، پەقەت بىر ئىش مۇھىم، ئۇ بولسىمۇ ئۆزى تەتقىق قىلىۋاتقان ھادىسىلەرنىڭ قانۇنىيەتلىرىنى تېپىش. يەنە كېلىپ، ئۇنىڭ ئۈچۈن مۇھىم بولغىنى يالغۇز بۇ ھادىسىلەر مۇكەممەل شەكىلگە ئىگە بولغان ۋە مۇئەييەن مەزگىل ئىچىدە ئاشكارا باغلىنىشتا بولۇپ تۇرغان چاغدا، ئۇلارنى ئىدارە قىلىپ تۇرىدىغان قانۇنىيەتلا ئەمەس. ئۇنىڭ نەزەرىدە، بۇنىڭدىن تاشقىرى، ئەڭ مۇھىم بولغىنى بۇ ھادىسىلەرنىڭ ئۆزگىرىش قانۇنىيىتى، بۇ ھادىسىلەرنىڭ تەرەققىيات قانۇنىيىتى، يەنى ئۇلارنىڭ بىر شەكىلدىن باشقا بىر شەكىلگە ئۆتۈش، بىر باغلىنىش تەرتىپىدىن باشقا بىر باغلىنىش تەرتىپىگە ئۆتۈش قانۇنىيىتىدۇر. ئۇ، بۇ قانۇنىيەتنى تېپىش بىلەنلا، بۇ قانۇنىيەتنىڭ ئىجتىمائىي ھاياتتىكى ھەرخىل ئاقىۋەتلىرىنى تەپسىلىي تەكشۈرىدۇ... شۇڭا ماركس پەقەت بىرلا ئىش ئۈستىدە، يەنى مۇئەييەن ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەر تەرتىپىنىڭ مۇقەررەرلىكىنى توغرا ئىلمىي تەتقىقات ئارقىلىق ئىسپاتلاش، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۆزىگە باشلىنىش نۇقتىسى ۋە ئاساس بولغان



پاكىتلارنى مۇمكىنقەدەر مۇكەممەل كۆرسىتىپ بېرىش ئۈستىدە كۈچەپ ئىشلىدى. مۇشۇ مەقسەتتە، مەۋجۇت تەرتىپنىڭ مۇقەررەرلىكىنى ئىسپاتلاپ بېرىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، بۇنداق تەرتىپنىڭ جەزمەن باشقا بىر تەرتىپكە ئۆتىدىغانلىقىنىڭ مۇقەررەرلىكىنى، كىشىلەرنىڭ ئىشىنىش ياكى ئىشەنمەسلىكىگە، ھېس قىلىش ياكى ھېس قىلماسلىقىغا قارىماي، ئىسپاتلاپ بېرىشنىڭ ئۆزىلا پۈتۈنلەي كۇپايە قىلاتتى. ماركس ئىجتىمائىي ھەرىكەتنى كىشىلەرنىڭ ئىرادىسى، ئېڭى ۋە ئىستىكىگە باغلىق بولماستىن، ئەكسىچە، كىشىلەرنىڭ ئىرادىسى، ئېڭى ۋە ئىستىكىنى بەلگىلەيدىغان مۇئەييەن قانۇنىيەتلەرنىڭ ئىلكىدىكى تەبىئىي تارىخىي جەريان، دەپ قارايدۇ... ئاڭ ئامىللىرى مەدەنىيەت تارىخىدا ئاشۇنداق بېقىندىلىق رولىنىلا ئوينىغانىكەن، ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، مەدەنىيەتنىڭ ئۆزىنى ئوبيېكت قىلغان تەنقىد ئاڭنىڭ مەلۇم شەكلى ياكى مەلۇم نەتىجىسىنى ھەرقانداق ئىشقا قارىغاندا تېخىمۇ ئاساس قىلالمايدۇ. دېمەك، بۇنداق تەنقىد ئۈچۈن ئىدىيە ئەمەس، بەلكى تاشقى ھادىسىلەرلا ئاساس بولالايدۇ. تەنقىد پاكىتنى ئىدىيە بىلەن تەڭلەشتۈرمەيدۇ ۋە سېلىشتۇرمايدۇ، بەلكى بىر پاكىتنى باشقا بىر پاكىت بىلەن تەڭلەشتۈرىدۇ ۋە سېلىشتۇرىدۇ. بۇنداق تەنقىد ئۈچۈن ئىككى پاكىتنى مۇمكىنقەدەر توغرا، ئېنىق تەتقىق قىلىپ، ئۇلارنىڭ بىر-بىرىگە ئوخشاش بولمىغان تەرەققىيات باسقۇچلىرى ئىكەنلىكىنى ھەقىقىي گەۋدىلەندۈرۈش بىردىنبىر مۇھىم ئىش، لېكىن ھەرخىل تەرتىپلەر تىزمىسىنى ۋە ئاشۇ تەرەققىيات باسقۇچلىرىدا ئىپادىلەنگەن ئىزچىللىق ۋە باغلىنىشلارنى شۇنىڭغا ئوخشاشلا توغرا، ئېنىق تەتقىق قىلىشمۇ ئالاھىدە مۇھىم... بىراق، بەزىلەر، ئىقتىسادىي ھاياتتىكى ئومۇمىي قانۇنىيەتلەر مەيلى ھازىرغا ياكى ئۆتمۈشكە تەتبىق قىلىنسۇن، بەرىبىر ئوخشاش، دېيىشى مۇمكىن، ماركس دەل شۇنى ئىنكار قىلىدۇ. ئۇنىڭ نەزەرىدە، بۇنداق ئابستراكت قانۇنىيەت مەۋجۇت ئەمەس... ئۇنىڭ پىكرىگە ئاساسلانغاندا، دەل بۇنىڭ ئەكسىچە، ھەربىر تارىخىي دەۋرنىڭ ئۆزىگە خاس قانۇنىيەتلىرى بولىدۇ... ھايات مۇئەييەن تەرەققىيات دەۋرىنى باشتىن كەچۈرۈپ بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا قەدەم قويغان ھامان، باشقا قانۇنىيەتلەرنىڭ ئىلكىدە بولۇشقا باشلايدۇ. قىسقىسى، ئىقتىسادىي ھاياتتا زاھىر بولغان ھادىسىلەر بىئولوگىيىنىڭ باشقا ساھەلىرىدىكى تەرەققىيات تارىخى بىلەن خىلىلا ئوخشىشىپ كېتىدۇ... كونا ئىقتىسادشۇناسلار ئىقتىسادىي قانۇنىيەتلەرنىڭ خاراكتېرىنى چۈشەنمەيتتى، ئۇلار ئىقتىسادىي قانۇنىيەتلەرنى فىزىكا ۋە خىمىيە قانۇنلىرىغا ئوخشىتاتتى... ھادىسىلەر ئۈستىدە قىلىنغان چوڭقۇرراق تەھلىللەر خۇددى ئۆسۈملۈك ۋە ھايۋانات ئورگانىزمىدەك، ھەرخىل ئىجتىمائىي ئورگانىزملارنىڭمۇ بىر-بىرىگە زادى ئوخشىمايدىغانلىقىنى ئىسپاتلىدى... ھەرخىل ئورگانىزملارنىڭ پۈتۈن تۈزۈلۈشىنىڭ

ئوخشاش بولمىغانلىقى، ئۇلارنىڭ ھەرقايسى ئەزالىرىدا پەرق بولغانلىقى شۇنىڭدەك ئەزالار تەسىر كۆرسىتىشتە تايىنىدىغان شارائىتلارنىڭ ئوخشاش بولمىغانلىقى ۋە باشقىلار تۈپەيلىدىن، ئوخشاش بىر ھادىسە پۈتۈنلەي ئوخشاش بولمىغان قانۇنىيەتلەرنىڭ ئىلكىدە بولىدۇ. مەسىلەن، ماركس نوپۇس قانۇنىيىتى ھەرقانداق زامان، ھەرقانداق ماكاندا ئوخشاش بولىدۇ، دېگەننى ئىنكار قىلىدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە، ئۇ، ھەربىر تەرەققىيات باسقۇچىنىڭ ئۆزىگە خاس نوپۇس قانۇنىيىتى بولىدۇ، دەپ كېسىپ ئېيتىدۇ... ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ تەرەققىيات سەۋىيىسى ھەرخىل بولسا، ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىنى ئىدارە قىلىدىغان قانۇنىيەتلەرمۇ ھەرخىل بولىدۇ. ماركس بۇ نۇقتىئىنەزەرنى ئاساس قىلىپ، كاپىتالىستىك ئىقتىسادىي تۈزۈمنى تەتقىق قىلىشنى ۋە چۈشەندۈرۈپ بېرىشنى ئۆزىگە مەقسەت قىلىپ قويغان، دېمەك، ئۇ، ئىقتىسادىي ھاياتنى توغرا تەتقىق قىلىشتا زۆرۈر بولغانلىقى مەقسەتنى ئىنتايىن ئىلمىي يوسۇندا ئىپادىلەپ بەرگەن... بۇ تەتقىقاتنىڭ ئىلمىي قىممىتى مۇئەييەن ئىجتىمائىي ئورگانىزمنىڭ پەيدا بولۇشى، ياشىشى، تەرەققىي قىلىشى ۋە ھالاك بولۇشىنى شۇنىڭدەك ئۇنىڭ ئورنىنى باشقا يۇقىرىراق ئورگانىزمنىڭ ئېلىشىنى ئىدارە قىلىدىغان ئالاھىدە قانۇنىيەتلەرنى ئايدىڭلاشتۇرۇپ بەرگەنلىكىدە، ماركسنىڭ بۇ كىتابى ھەقىقەتەن مۇشۇنداق قىممەتكە ئىگە.»

بۇ ئاپتور جاناب ئۆزى مېنىڭ ئەمەلىي ئۇسۇلۇمغا ياتقۇزغان نەرسىلەرنى شۇنچە جايىدا تەسۋىرلىگەن ھەمدە مېنىڭ بۇنداق ئۇسۇلنى تەتبىق قىلىشىم ئۇستىدە تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىشتىمۇ شۇنچە ياخشى ھېسسىياتتا بولغان تۇرسا، ئۇنىڭ تەسۋىرلىگەنلىرى دەل دىئالېكتىك ئۇسۇل بولماي نېمە؟

ئەلۋەتتە، بايان قىلىش ئۇسۇلى شەكىل جەھەتتە تەتقىق قىلىش ئۇسۇلىدىن پەرق قىلىشى لازىم. تەتقىقاتتا ماتېرىياللارنى تولۇق ئىگىلەش، ئۇنىڭ ھەرخىل تەرەققىيات شەكىللىرىنى تەھلىل قىلىش، بۇ شەكىللەرنىڭ ئىچكى باغلىنىشلىرىنى تېپىش لازىم. مۇشۇ ئىش تاماملانغاندىن كېيىنلا، ئاندىن رېئال ھەرىكەتنى مۇۋاپىق تۈردە بايان قىلغىلى بولىدۇ. بۇ ئىش ئورۇندالغان ۋە



ماتېرىيالنىڭ ھاياتى ئىدىيىدە ئەكس ئەتتۈرۈلگەن ھامان، بىزنىڭ كۆز ئالدىمىزدا خۇددى بىر ئەزەلىي قۇرۇلما ئايان بولغاندەك بولىدۇ.

مېنىڭ دىئالېكتىك ئۇسۇلۇم، تېگى-تەكتىدىن ئېيتقاندا، گېگېلنىڭ دىئالېكتىك ئۇسۇلىغا ئوخشىمايلا قالماستىن، بەلكى ئۇنىڭغا پۈتۈنلەي قارىمۇقارشى.[34] گېگېلنىڭ نەزەرىدە، تەپەككۇر جەريانى، يەنى ئۇ ئىدىيە دەپ ئاتىغان ھەتتا مۇستەقىل سۇبيېكتقا ئايلاندۇرغان تەپەككۇر جەريانى رېئال شەيئىلەرنىڭ ياراتقۇچىسى، رېئال شەيئىلەر بولسا تەپەككۇر جەريانىنىڭ تاشقى كۆرۈنۈشىدىنلا ئىبارەت. مېنىڭ قارىشىمچە بولسا، ئەكسىچە، ئىدىيىگە ياتىدىغان نەرسىلەر كىشىنىڭ مېڭىسىگە كۆچكەن ھەمدە كىشىنىڭ مېڭىسىدە ئۆزگەرتىلگەن ماددىي نەرسىلەردىن باشقا نەرسە ئەمەس.

مەن گېگېل دىئالېكتىكىسىنىڭ سىرلىق تەرىپىنى بۇنىڭدىن 30 يىلچە ئىلگىرى، گېگېل دىئالېكتىكىسى تېخى مودا بولۇپ تۇرغان چاغدىلا تەنقىد قىلغانىدىم. لېكىن مەن «كاپىتال»نىڭ 1-تومىنى يېزىۋاتقان چاغدا، ھازىرقى گېرمانىيىنىڭ زىيالىيلىرى ئارىسىدا بۇيرۇق چۈشۈرۈپ يۈرگەن سەپرا، مەنمەن، چاكىنا دورامچىلار[35] گۆلقەقەلىرى ئېچىلىپ، لېسسىڭ دەۋرىدىكى يۈرەكلىك موسېس مېندېلسون سپىنوزانى «ئۆلۈك ئىت»[36] دەپ يۈرگىنىگە ئوخشاش، گېگېلنىمۇ شۇنداق دەپ يۈرۈشتى. شۇڭا، مەن ئۆزۈمنى بۇ چوڭ مۇتەپەككۇرنىڭ شاگىرتى دەپ ئاشكارا ئېتىراپ قىلدىم ھەمدە قىممەت نەزەرىيىسى توغرىسىدىكى بابنىڭ بەزى جايلىرىدا ھەتتا گېگېلغا خاس ئىپادىلەش ئۇسۇلىنىمۇ ئىشقا سالدىم. دىئالېكتىكا گېگېلنىڭ قولىدا سىرلىق نەرسىگە ئايلاندۇرۇلغان بولسىمۇ، لېكىن بۇ ئۇنىڭ دىئالېكتىكىنىڭ ئومۇمىي ھەرىكەت شەكىللىرىنى بىرىنچى

بولۇپ ئەتراپلىق، ئاڭلىق يوسۇندا بايان قىلىپ بېرىشىگە ھەرگىز دەخلى يەتكۈزمىگەن. گېگېل دىئالېكتىكىنىڭ پۈتىنى ئاسمانغا قىلىپ قويغان. سىرلىق شاكال ئىچىدىكى ئەقىلغە مۇۋاپىق مېغىزنى تېپىش ئۈچۈن، ئۇنى پۈتى بىلەن تۇرغۇزۇپ قويۇش لازىم.

دىئالېكتىكا ئۆزىنىڭ سىرلىق شەكلىدە گېرمانىيىدە مودىغا ئايلىنىپ قالدى، چۈنكى ئۇ گويا مەۋجۇت شەيئىلەرگە شۆھرەت قوشقاندەك كۆرۈندۇ. دىئالېكتىكا ئۆزىنىڭ ئەقىلگە مۇۋاپىق شەكلىدە بۇرژۇئازىيىنى ۋە ئۇنىڭ مەمەدان جارچىلىرىنى غەزەپلەندۈرىدۇ ۋە ۋەھىمىگە سالىدۇ، چۈنكى دىئالېكتىكا مەۋجۇت شەيئىلەرنى مۇئەييەنلەشتۈرۈش چۈشەنچىسىگە ئەينى زاماندا مەۋجۇت شەيئىلەرنىڭ ئىنكار قىلىنىشى چۈشەنچىسىنى، يەنى ئۇنىڭ مۇقەررەر ھالاك بولۇشى چۈشەنچىسىنى قوشىدۇ. دىئالېكتىكا ھەربىر تەييار شەكىلنى ئۈزلۈكسىز ھەرىكەتتە بولۇپ تۇرىدۇ ۋە شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ۋاقىتلىق بولىدۇ، دەپ چۈشەندۈرىدۇ؛ دىئالېكتىكا ھېچنېمىگە چوقۇنمايدۇ، ئۇ ئۆز ماھىيىتى بىلەن تەنقىدىي ۋە ئىنقىلابىيدۇر.

ھازىرقى زامان سانائىتى باشتىن كەچۈرۈۋاتقان دەۋرىي خاراكتېرلىك ئايلانمىدىكى ئۆزگىرىش ۋە بۇنداق ئۆزگىرىشنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسى بولغان ئومۇمىي كرىزىس ئەمەلىيەتچى بۇرژۇئازلارغا كاپىتالىستىك جەمئىيەتنىڭ زىددىيەت ھەرىكىتى بىلەن تولغانلىقىنى تازا چوڭقۇر ھېس قىلدۇرماقتا. بۇ كرىزىس تېخى تەييارلىق باسقۇچىدا تۇرۇۋاتقان بولسىمۇ، يەنە بېسىپ كەلمەكتە؛ ئۇ ئۆز سەھنىسىنىڭ كېڭىيىشى ۋە تەسىرىنىڭ كۈچىيىشى ئارقىسىدا، ھەتتا يېڭى مۇقەددەس پرۇسسىيە گېرمانىيىسى ئىمپېرىيىسىنىڭ بىردىنلا كۆتۈرۈلۈپ كەتكەن



كىشىلىرىنىڭ مېڭىسىگىمۇ دىئالېكتىكىنى قۇيۇپ قويىدۇ.

كارل ماركس

1873-يىل 1-ئاينىڭ 24-كۈنى لوندون

Londres 18 Mars 1872.

Au citoyen Maurice La Châtre.

Cher citoyen,

J'applaudis à votre idée de publier la traduction de "Das Kapital" en livraisons périodiques. Sous cette forme l'ouvrage sera plus accessible à la classe ouvrière et pour moi cette considération l'emporte sur toute autre.

Voilà le beau côté de votre médaille, mais en voici le revers: la méthode d'analyse que j'ai employée et qui n'avait pas encore été appliquée aux sujets économiques, rend assez ardue la lecture des premiers chapitres, et il est à craindre que le public français, toujours impatient de conclure, avide de connaître le rapport des principes généraux avec les questions immédiates qui le passionnent, ne se rebute parce qu'il n'aura pu tout d'abord passer outre.

C'est là un désavantage contre lequel je ne puis rien si ce n'est toutefois prévenir et prémunir les lecteurs soucieux de vérité. Il n'y a pas de route royale pour la science et ceux-là seulement ont chance d'arriver à ses sommets lumineux qui ne craignent pas de se fatiguer à gravir ses sentiers escarpés.

Recevez, cher citoyen, l'assurance de mes sentiments dévoués.

Karl Marx.

ماركسنىڭ «كاپىتال» 1-توم فرانسۇزچە نەشرىنى چىقارغۇچى لاچاتېرغا يازغان خېتى



# فرانسۇزچە نەشرىگە سۆز بېشى ۋە ئاخىرقى سۆز

گراژدان مورىس لاچاتېرغا

قەدىرلىك گراژدان :

«كاپىتال»نىڭ تەرجىمىسىنى[14] قىسىمغا بۆلۈپ قەرەللىك نەشر قىلىش ئويىغا كەپسىز ، مەن بۇنى ناھايىتى قوللايمەن . بۇنداق بولغاندا ئەسەرنىڭ ئىشچىلار سىنىپىغا يېتىپ بېرىشى ئاسان بولىدۇ ، بۇنداق ئويغا كېلىش مېنىڭچە بولغاندىمۇ بەك مۇھىم .

بۇ ئويىڭىزنىڭ ياخشى تەرىپى ، لېكىن ياخشى بولمىغان تەرىپىمۇ بار : مەن قوللانغان تەھلىل ئۇسۇلىنى تا ھازىرغىچە ھېچكىم ئىقتىسادىي مەسىلىگە تەتبىقلاپ باققىنى يوق ، بۇنداق بولغاندا ئالدىنقى بىرنەچچە بابنى چۈشەنمەك تەس بولىدۇ . ھەمىشە خۇلاسە چىقىرىشقا ئالدىرايدىغان ، ئومۇمىي پرىنسىپ ئۇلار بىۋاسىتە كۆڭۈل بۆلىدىغان مەسىلىلەر بىلەن قانداق باغلانغانلىقىنى بىلىشكە ئىنتىلىدىغان فرانسۇزلارنىڭ ھە دېگەندىلا ئەسەرنى داۋاملاشتۇرۇپ ئوقۇغۇسى كەلمەي تاشلاپ قويۇشىدىن ئەندىشە قىلىمەن .

بۇ پايدىسىز ، بۇنىڭغا مېنىڭمۇ باشقا ئامالىم يوق ، پەقەت ھەقىقەتكە ئىنتىلىدىغان كىتابخانلارغا بۇ قىيىنچىلىقنى باشتىلا چۈشەندۈرۈپ ھەمدە ئاگاھلاندۇرۇپ قويۇشۇم مۇمكىن . پەندە تۈپتۈز يول يوق ، شۇنىڭ ئۈچۈن جاپا-مۇشەققەتتىن قورقماي تىك

تاغقا ياماشقان ئادەمنىڭلا ئېگىز چوققىغا يېتەلەيدىغانلىقىدىن ئۈمىد كۈتكىلى بولىدۇ .

قەدىرلىك گىرازدان ، كۆرسەتكەن ساداقىتىمنى قوبۇل قىلغايسىز .

كارل ماركس

1872-يىل 3-ئاينىڭ 18-كۈنى لوندون

## كىتابخانلارغا

ج • روئا ئەپەندى مۇمكىنقەدەر ئەينەن ھەتتا سۆزمۇسۆز تەرجىمە قىلىپ بېرىشكە ۋەدە قىلغانىدى . ئۇ ئۆز ۋەزىپىسىنى ناھايىتى ئەستايىدىل ئورۇندىدى ، ئۇنىڭ ئەنە شۇنداق ئەستايىدىل تەرجىمە قىلغانلىقى تۈپەيلىدىن ، ئىپادىلەش ئۇسۇلىنى ئاز-تولا ئۆزگەرتىپ ، كىتابخانلارنىڭ ئاسان چۈشىنىشىگە ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرىشكە مەجبۇر بولدۇم . بۇ كىتاب قىسىمغا بۆلۈپ چىقىرىلىدىغان بولغانىنىڭ ئۈستىگە ئالدىراش تۈزىتىلگۈاتقانلىقتىن باشتىن-ئاياغ تازا ئەستايىدىل بولۇپ كەتكىلى بولمىدى ، شۇڭا ئۇسلۇبمۇ بىردەك بولۇپ كېتەلمىدى .

ئەسەرنى توغرىلاپ چىقىشقا كىرىشكەندىن كېيىن ، ئاساس قىلىنغان ئەسلىي نۇسخىسى (نېمىسچە 2-نەشرى)غىمۇ تۈزىتىش كىرگۈزۈپ ، بەزى شەرھلەرنى ئاددىيلاشتۇرۇشنى ، بەزى جايلىرنى مۇكەممەللەشتۈرۈشنى ، بەزى تولۇقلىنىدىغان تارىخىي ياكى ستاتىستىكىلىق ماتېرىياللارنى تولۇقلاپ كىرگۈزۈشنى ، بەزى تەنقىدىي تەقرىزلەرنى كۆپەيتىشنى ۋە باشقىلارنى لازىم تاپتىم .

مەيلى بۇ فرانسۇزچە نەشرىدە ئەدەبىي جەھەتتىن كەمچىلىكلەر بولسىمۇ، لېكىن بۇ ئەسلىي نۇسخا بىلەن بىرقاتاردا مۇستەقىل ئىلمىي ئەھمىيەتكە ئىگە، ھەتتا نېمىسچىنى بىلىدىغان كىتابخانلار ئۈچۈنمۇ پايدىلىنىش قىممىتى بار.

تۆۋەندە مەن نېمىسچە 2-نەشرىگە يېزىلغان ئاخىرقى سۆزدىن گېرمانىيىدە سىياسىي ئىقتىسادنىڭ راۋاجلىنىشى ۋە شۇ كىتابتا قوللىنىلغان ئۇسۇللار ھەققىدە بىرنەچچە ئابزاس مىسال ئالىمەن.

كارل ماركس
1875-يىل 4-ئاينىڭ 28-كۈنى لوندون



# 3-نەشرىگە سۆز بېشى

بۇ 3-نەشرىنى باسمىغا تەييارلاش بەختكە قارشى ماركسنىڭ ئۆزىگە نېسىپ بولمىدى. ئۇنىڭغا قارشى تۇرىدىغانلارمۇ ھازىر ئۇنىڭ ئۇلۇغۋارلىقى ئالدىدا قايىل بولۇۋاتقان بۇ ئۇلۇغ مۇتەپەككۇر 1883-يىل 3-ئاينىڭ 14-كۈنى ۋاپات بولدى.

مەن 40 يىللىق ئەڭ ياخشى، ئەڭ يېقىن دوستۇمدىن ئايرىلدىم. ئۇنىڭغا رەھمەت ئېيتماقچى بولغان يەرلىرىمنى سۆز بىلەن ئىپادىلەپ بېرەلمەيمەن. ئەمدى بۇ كىتابنىڭ 3-نەشرىنى چىقىرىش ئىشىمۇ، قولىيازما شەكلىدە قېپقالغان 2-تومنى[37] چىقىرىش ئىشىمۇ مېنىڭ زىممەمگە چۈشتى. بۇ يەردە مەن كىتابخانلارغا ئالدىنقى تۇردىكى ۋەزىپىلەرنى قانداق ئورۇندىغانلىقنى دەپ بېرىشىم كېرەك.

ماركس ئەسلىدە 1-تومنىڭ ئەسلىي تېكىستىنىڭ كۆپ قىسمىنى ئۆزگەرتىپ، بەزى كۆز قاراشلارنى تېخىمۇ ئېنىقلاشتۇرۇپ، بەزى يېڭى كۆزقاراشلارنى قوشۇپ، يېقىنقى مەزگىللەرگىچە بولغان تارىخىي ماتېرىياللارنى ۋە ستاتىستىكىلىق ماتېرىياللارنى تولۇقلاپ قوشماقچى بولغانىدى. لېكىن كېسەللىك ۋە 2-تومنى تېز تەكشۈرۈپ پۈتكۈزۈش زۆرۈر بولۇپ قالغانلىقى تۈپەيلىدىن ئۇ بۇ ئويىدىن كېچىشكە مەجبۇر بولدى. ئۇ ئۆزگەرتىش زۆرۈر بولغانلىرىنىلا ئۆزگەرتتى، ئەينى ۋاقىتتا نەشر قىلىنغان فرانسۇزچە نەشرىگە
(«Le Capital», par Karl Marx. Paris, Lachâtre, 1873[14])

كىرگۈزۈلگەنلىرىنىلا كىرگۈزۈپ قويدى .

ماركستىن قالغان ئەسەرلەر ئىچىدىن بۇ كىتابنىڭ نېمىسچە نۇسخىسى[38] تېپىلدى ، بەزى يەرلىرىگە تۈزىتىش كىرگۈزۈلۈپتۇ ، قەيىرىدە فرانسۇزچىدىن پايدىلىنىش كېرەكلىكى كۆرسىتىلىپتۇ . شۇنىڭ بىلەن بىللە فرانسۇزچە نۇسخىسىمۇ تېپىلدى ، ئۇنىڭدا كېيىن پايدىلانماقچى بولغان جايلار ئېنىق بەلگىلەپ قويۇلغانىكەن .

بۇ تۈزىتىش ۋە تولۇقلىمىلارنىڭ بىر قىسمىدىن باشقىلىرى مۇشۇ كىتابنىڭ ئاخىرقى قىسمى يەنى كاپىتالنىڭ جۇغلىنىش جەريانى دېگەن بۆلۈمگە كىرگۈزۈلدى . كونا نۇسخا بولغان بۇ بۆلۈمنىڭ ئەسلىي تېكستى باشقا بۆلۈملەردىكىگە قارىغاندا دەسلەپكى نۇسخىغا تېخىمۇ يېقىنلاشتى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئالدىنقى ھەرقايسى بۆلۈملەرگە ئۇزۇل-كېسىل تۈزىتىش كىرگۈزۈلگەنىدى . شۇڭا ، بۇ بۆلۈمدىكى ماقالىلەرنىڭ ئۇسلۇبى تېخىمۇ جانلىق ، تېخىمۇ تولۇق بولدى ، لېكىن شۇنىڭ بىلەن بىللە پۇختا ئىشلەنمىگەن ، ئىنگلىزچە تەلەپپۇز ئارىلىشىپ قالغان ، مۇجمەل بولۇپ قالغان جايلىرىمۇ بار ئىدى ؛ بايان قىلىشتا يېتەرسىزلىكلەرمۇ ئۇچرايتتى ، چۈنكى بەزى مۇھىم كۆز قاراشلار ئۇزەلا قەيت قىلىپ ئۆتۈلگەنىدى .

ئۇسلۇبقا كەلسەك ، ماركس ئۆزى بەزى باب-پاراگرافلارنى ئۇزۇل-كېسىل كۆرۈپ چىقىپ تۈزەتكەن ھەمدە كۆپ قېتىم ئاغزاكى كۆرسەتمىلەر بىلەن مېنىڭ ئىنگلىزچە ئاتالغۇ ۋە تەلەپپۇزنى قانداق بىر ياقلىق قىلىشىمغا ئۆلچەم بەلگىلەپ بەرگەنىدى . ماركس بۇ قوشۇلغان جايلارنى تۈزىتىپ ھەمدە راۋان فرانسۇز تىلى ئورنىدا ئۆزىنىڭ ئىخچام نېمىس تىلىنى قوللانغان بولاتتى ؛ مەن بولسام بۇلارنى كىتابنىڭ تېگىشلىك جايىغا كۆچۈرۈش ۋە ئۇلارنى ئەسلىي تېكىستكە ماسلاشتۇرۇش بىلەنلا



كۇپايىلەندىم .

دېمەك ، بۇ 3-نەشىردە ئاپتور ئۆزىنىڭ تۈزەتكەن-تۈزەتمىگەنلىكىگە ئىشەنچ قىلالمىغان جايلىرىمدا بىر سۆزنىمۇ ئۆزگەرتمىدىم . گېرمانىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى قوللىنىپ ئادەت بولۇپ قالغان كەسپ تىلىنى ، مەسىلەن ، نەق پۇل بېرىپ بىرونىڭ ئەمگىكىنى سېتىۋالىدىغان كىشى ئىش **بەرگۈچى** دەپ ئاتىلىدىغان ، ئىش ھەققى ئۇچۇن ئەمگىكى سەرپ قىلىنىدىغان كىشى ئىش **ئالغۇچى**[39] دەپ ئاتىلىدىغان بۇنداق چۈشىنىكسىز سۆزلەرنى «كاپىتال»غا كىرگۈزۈشنى خىيالىمغىمۇ كەلتۈرمىدىم . فرانسۇزچىدىمۇ travail [ئەمگەك] سۆزى كۈندىلىك تۇرمۇشتا «ئىش» مەنىسىدە ئىشلىتىلىدۇ . لېكىن كاپىتالىستنى donneur de travail [ئىش بەرگۈچى] ، ئىشچىنى بولسا receveur de travail [ئىش ئالغۇچى] دەپ ئاتايدىغان بىرەر ئىقتىسادشۇناس چىقىپ قالسا ، فرانسۇزلار ئۇنى ئەلۋەتتە ساراڭ دېگەن بولاتتى .

مەنمۇ ئەسلىي تېكىستنىڭ ھەممە يېرىدە ئىشلىتىلگەن ئىنگلىز پۇل ، ئېغىرلىق ۋە ئۆلچەم بىرلىكلىرىنى يېڭى گېرمان ئۆلچەم بىرلىكلىرىگە توغرىلاشنى مۇناسىپ كۆرمىدىم . 1-نەشرى چىققاندا گېرمان ئۆلچەم ، ئېغىرلىق بىرلىكلىرىنىڭ تۈرى بىر يىللىق كۈن سانىدەك نۇرغۇن ئىدى ؛ ئۇنىڭدىن باشقا ئىككى خىل مارك (ئىمپېرىيە ماركىسى ئۇ ۋاقىتتا زېتبېرنىڭ خىيالىدىلا ئىدى ، ئۇ ئۇنى 30-يىللارنىڭ ئاخىرىدا كەشپ قىلغان ) ، ئىككى خىل گولدېن ۋە كەم دېگەندە ئۈچ خىل تالېر بار ئىدى ۋە بۇلارنىڭ ئىچىدىن بىر خىلى «يېڭى $\frac{2}{3}$»[40] نى بىرلىك قىلغانىدى . تەبىئىي پەندە مېتىر ئۆلچىمى ، دۇنيا بازىرىدا ئەنگلىيە ئۆلچەم سىستېمىسى

قوللىنىلاتتى . بۇنداق شارائىتتا ، ئەنگلىيە ئۆلچەم بىرلىكلىرىنىڭ ئىشلىتىلىشى تەبىئىي ئىدى ، چۈنكى بۇ كىتابتا ئەنگلىيە سانائىتى ئەھۋالىدىن ئېلىنغان ئەمەلىي مىساللار كۆپ ئىدى . ئاخىرقى بۇ ئاساس تا ھازىرغىچە ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولۇپ كېلىۋاتىدۇ ، بولۇپمۇ دۇنيا بازىرىدا ئالاقىدار ئەھۋاللار ئاساسەن ئۆزگەرمىدى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە ئاشۇ سانائەت تارماقلىرىدا—تۆمۈرچىلىك ۋە گەزلىمە سانائىتىدە ھازىرغىچە پۈتۈنلەي دېگۈدەك ئەنگلىيە ئۆلچەم بىرلىكى قوللىنىلىدۇ .

ئاخىرىدا ماركسنىڭ نەقىل ئېلىش ئۇسۇلى توغرىسىدا بىرنەچچە ئېغىز سۆز قىلاي ، چۈنكى بۇ ھەقتە بىرمۇنچە چۈشەنمەسلىكلەر بار . پاكىتلارنىلا بايان قىلىش ۋە تەسۋىرلەش ئۈچۈن نەقىل كەلتۈرۈلگەندە (ئەنگلىيە كۆك تاشلىق كىتابىدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەندە[11] ) تەبىئىيكى ئاددىي مىسال ئورنىدا نەقىل كەلتۈرۈلگەن . ھالبۇكى باشقا ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ نەزەرىيىۋى قاراشلىرىدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن جايلاردا ئەھۋال باشقىچە بولدى . بۇنداق ھاللاردا تەرەققىيات جەريانىدا ھاسىل بولغان ئىقتىسادقا دائىر ئىدىيىنى قەيەردە ، قاچان ۋە كىم ئوتتۇرىغا قويغانلىقىنى ئېنىقلاپ بېرىش لازىم بولىدۇ . بۇ يەردە ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قاراشنىڭ پەن تارىخى ئۈچۈنلا ئەھمىيەتكە ئىگە ئىكەنلىكى ، ئۆز ۋاقتىدىكى ئىقتىسادىي ئەھۋالنى ئازدۇر-كۆپتۇر لايىقىدا ئىپادىلەپ بېرەلەيدىغانلىقىلا كۆزدە تۇتۇلىدۇ . لېكىن ئاپتورنىڭ ئۆز قارشىدىن قارىغاندا بۇنداق قاراشلارنىڭ ھازىر يەنىلا مۇتلەق ياكى نىسپىي ئەھمىيەتلىك بولۇش-بولماسلىقى ۋە ياكى پۈتۈنلەي تارىخقا مەنسۇپ نەرسە بولۇش-بولالماسلىقى ئاپتور بىلەن مۇناسىۋەتسىز . شۇڭا بۇ



نەقىللەر ئىقتىسادىي پەن تارىخىدىن ئېلىنغان ۋە تېكىستنى شەرھلەپ بېرىدىغان ئىزاھ بولۇپ ، ئىقتىسادىي نەزەرىيە جەھەتتىكى ھەرقايسى زور مۇۋەپپەقىيەتلەرنىڭ ۋاقتىنى ۋە تۇنجى تەشەببۇسكارىنى ئېنىقلاپ بېرىدۇ . بۇنداق خىزمەت مۇشۇنداق پەندە ناھايىتى زۆرۈر ئىدى ، چۈنكى بۇ پەننىڭ تارىخچىلىرى ئىزچىل تۈردە بىرتەرەپلىمە ۋە نادانلارچە مەنسەپپەرەستلىك بىلەن شۆھرەت قازىنىپ كەلدى . 2-نەشرىگە سۆز بېشىدا[41] دېيىلگىنىدەك ، ماركسنىڭ نېمە ئۈچۈن ئىنتايىن مۇستەسنا ھاللاردىلا گېرمانىيە ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ سۆزىدىن نەقىل كەلتۈرگەنلىكىنىڭ سەۋەبىنى ئەمدى چۈشىنىۋالالايمىز .

2-تومنىڭ 1884-يىلى نەشىردىن چىقىشىنى ئۈمىد قىلىمەن.[42]

فرېدرىخ ئېنگېلس

1883-يىل 11-ئاينىڭ 7-كۈنى لوندون

# ئىنگلىزچە نەشرىگە سۆز بېشى

«كاپىتال»نىڭ ئىنگلىزچە تەرجىمىسىنىڭ نەشر قىلىنىشى [43] توغرىسىدا ھېچقانداق چۈشەندۈرۈش كەتمەيدۇ . بىراق بۇ كىتابتا بايان قىلىنغان نەزەرىيىنىڭ بىرنەچچە يىلنىڭ ئالدىدا ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكىنىڭ قەرەللىك ژۇرناللىرى ۋە يېڭىچە ئەسەرلىرىدە دائىم ھۇجۇمغا ئۇچراش ياكى ھىمايە قىلىنىش ، ئىزاھلىنىش ياكى بۇرمىلىنىش تېمىسى قىلىنىپ كەلگەنلىكىنى نەزەردە تۇتقاندا ، بۇ ئىنگلىزچە تەرجىمە نۇسخىسىنىڭ نېمە ئۈچۈن ھازىرغىچە كېچىكىپ نەشر قىلىنغانلىقىنى ئىزاھلاپ ئۆتمەي بولمايدۇ .

ئاپتور 1883-يىلى ۋاپات بولۇپ ئۇزۇن ئۆتمەي ، بۇ ئەسەرنىڭ ئىنگلىزچىغا نەشر قىلىنىشىنىڭ ھەقىقەتەن زۆرۈر بولۇپ قالغانلىقىنى روشەن ھېس قىلدۇق ، شۇ چاغدا سېيمېر • مور ئەپەندى (ماركس بىلەن مۇشۇ ئەسەرنىڭ ئاپتورىنىڭ كونا دوستى ، ئۇ بۇ ئەسەر بىلەن باشقىلارغا قارىغاندا بەكرەك تونۇش بولۇشى مۇمكىن ) ماركسنىڭ ئەسەرلىرى جەھەتتىكى ۋەسىيەتنى ئىجرا قىلغۇچىلارنىڭ جىددىي ئۈمىدى بولغان ئىنگلىزچىغا تەرجىمە قىلىش خىزمىتىنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشقا ماقۇل بولدى . مەن تەرجىمە نۇسخىسىنى ئەسلىي نۇسخا بىلەن سېلىشتۇرۇپ چىقىپ ، زۆرۈر تاپقان جايلىرىنى تۈزىتىش ھەققىدە پىكىر بېرىدىغان بولۇپ كېلىشتۇق . بىراق ئۇزۇن ئۆتمەي ، مور ئەپەندىنىڭ ئۆز ئىشى بىلەن بەند بولۇپ كېتىۋالغانلىقىدىن



تەرجىمىمىنى بىز كۈتكەندەك ئۇنداق تېز پۈتتۈرۈپ بېرەلمەيدىغانلىقى بىزگە مەلۇم بولدى ، شۇنىڭ بىلەن بىز دوكتور ئېۋېلىڭنىڭ بۇ ئىشنىڭ بىر قىسمىنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىش توغرىسىدىكى تەكلىپىنى خۇشاللىق بىلەن قوبۇل قىلدۇق ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، ماركسنىڭ كىچىك قىزى ئېۋېلىڭ خانىم نەقىللەرنى سېلىشتۇرۇپ چىقىش ھەمدە ماركس ئەنگلىيە ئاپتورلىرىدىن ۋە كۆك تاشلىق كىتابتىن ئېلىپ نېمىسچىغا تەرجىمە قىلىپ بەرگەن نۇرغۇن جۈملىلەرنى ئەسلىي نۇسخا شەكلىگە كەلتۈرۈپ چىقىشنى تەكلىپ قىلدى . بەزىبىر ساقلانغىلى بولمايدىغان ئەھۋاللارنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، ئېۋېلىڭ خانىم بۇ ئىشنى تولۇق ئورۇندىدى .

كىتابنىڭ تۆۋەندىكى قىسىملىرىنى دوكتور ئېۋېلىڭ تەرجىمە قىلدى : 1 . 10-باب (ئىش كۈنى ) ۋە 11-باب (قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ۋە قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ) ؛ 2 . 6-بۆلۈم (ئىش ھەققى ، جۈملىدىن 19-بابتىن 22-بابقىچە ) ؛ 3 . 24-بابنىڭ 4-پاراگرافى (جۇغلانما مىقدارىنى بەلگىلەيدىغان ئەھۋاللار )دىن مۇشۇ كىتابنىڭ ئاخىرىغىچە ، 24-بابنىڭ ئاخىرقى قىسمىمۇ شۇنىڭ ئىچىدە ، 25-باب بىلەن 8-بۆلۈمنىڭ ھەممىسى (26-بابتىن 33-بابقىچە ) ؛ 4 . ئاپتورنىڭ ئىككى پارچە سۆز بېشى . [44] قالغانلىرىنى پۈتۈنلەي مور ئەپەندى تەرجىمە قىلدى . شۇڭا تەرجىمان ئۆزىنىڭ تەرجىمە قىلغان قىسمىغا مەسئۇل بولدى ، مەن پۈتۈن خىزمەتكە مەسئۇل بولدۇم .

پۈتۈن تەرجىمە ئىشىمىزغا ئاساس قىلىنغان نېمىسچە 3-نەشرىنى مەن 1883-يىلى ئاپتور قالدۇرغان خاتىرىلەردىن پايدىلىنىپ رەتلىگەنىدىم ، خاتىرىدە ئاپتور 2-نەشرىنىڭ قايسى يەرلىرىنى 1873-يىلى نەشر قىلىنغان فىرانسۇزچە نەشرىدىكى بەلگە

قىلىپ قويۇلغان جۈملىلەر[1] گە ئۆزگەرتىش كىرەكلىكىنى ئەسكەرتىپ قويغانىكەن. 2-نەشر تېكىستىدىكى بۇنداق ئۆزگىرىش بولغان جايلار ماركسنىڭ ئۆزى ئەسەرنىڭ ئىنگلىزچە تەرجىمىسىگە ئاتاپ يازغان (بۇنىڭدىن 10 يىلچە ئىلگىرى ئامېرىكىدا ئىنگلىزچىگە تەرجىمە قىلىپ نەشر قىلىش پىلانلانغانىدى، لېكىن مۇناسىپ تەرجىمان تېپىلمىغانلىقتىن بۇ ئىش ئاقماي قالغان) نۇرغۇن كۆرسەتمىلەردىكى[45] ئۆزگىرىدۇ دېگەن جايلار بىلەن ئومۇمەن ماس كېلىدۇ. بۇ قولىيازمىنى يېڭى ژېرسى شتاتىغا قاراشلىق خوبوكېنلىدىكى قەدىناس دوستىمىز ف • ئا • زورگې بەرگەنىدى. قولىيازمىدا يەنە بەزى جايلارنى فرانسۇزچە نەشرىدىن پايدىلىنىپ تولۇقلاش كېرەك دەپ كۆرسىتىلگەنىكەن؛ لېكىن بۇ قولىيازما ماركس 3-نەشرىگە بەرگەن ئەڭ ئاخىرقى كۆرسەتمىلەردىن بىرنەچچە يىل ئىلگىرى يېزىلغان بولغاچقا، مەن ئۇنىڭدىن خالىغانچە پايدىلىنىشقا جۈرئەت قىلالمىدىم، بەزى ھاللاردا، ئەڭ مۇھىمى مەلۇم قىيىنچىلىقلارنى ھەل قىلىشقا ياردىمى بولىدىغان چاغلاردىلا پايدىلىناي دەپ ئويلىدۇم. ئۇنىڭ ئۈستىگە قىيىن جۈملىلەرنىڭ نۇرغۇنلىرىدا بىزمۇ فرانسۇزچە تېكىستتىن پايدىلاندۇق، ئۇ بىزگە كۆرسەتمە بولدىكى، ئەسلى تېكىستتىكى بەزى ئەھمىيەتلىك بولغان ئەمما تەرجىمىدە تاشلاشقا توغرا كەلگەن جايلاردا ئاپتورمۇ تاشلاشنى ئويلىغان.

ئەمما كىتابخاننى بىر قىيىنچىلىقتىن قۇتۇلدۇرالمىدۇق. ئۇ بولسىمۇ بەزى ئاتالغۇلارنىڭ قوللىنىلىشى ھەرخىل بولۇپ قالدى، كۈندىلىك تۇرمۇشتا ئىشلىتىلىدىغان مەنىسى پەرقلىق بولۇپلا قالماي، ئادەتتىكى سىياسىي ئىقتىسادتا قوللىنىلىدىغان مەنىسىمۇ

---

[1] «كاپىتال» كارل ماركسنىڭ ئەسىرى، ج • روئا تەرجىمە قىلغان، پۈتۈن تېكىستنى ئاپتور كۆرۈپ چىققان، لاچاتىر پارىژدا نەشر قىلغان. بۇ تەرجىمىدە بولۇپمۇ كىتابنىڭ ئاخىرقى قىسمىدا، نېمىسچە 2-نەشرىگە قارىغاندا خېلى كۆپ تۈزىتىش كىرگۈزۈلگەن ۋە تولۇقلانغان.



پەرقلىق بولدى. لېكىن بۇنىڭدىن ساقلانغىلى بولمايتتى. بىر پەندە ئوتتۇرىغا قويۇلغان يېڭى كۆز قاراش شۇ پەندىكى ئاتالغۇ جەھەتتىكى ئىنقىلابنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. خىمىيە بۇنىڭغا ئوبدان مىسال بولالايدۇ، خىمىيىدە پۈتۈن ئاتالغۇ تەخمىنەن 20 يىلدا بىر قېتىم ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ، شۇڭا ئىلگىرى-كېيىن بولۇپ بىرمۇنچە خىل نام ئالمىغان بىرەرمۇ ئورگانىك بىرىكمىنى تېپىش تەس. سىياسىي ئىقتىساد ئادەتتە سودا-سانائەت جەھەتتىكى ئاتالغۇلارنى كۆچۈرۈپ كېلىش ھەمدە شۇ پېتىچە قوللىنىش بىلەنلا كۇپايىلىنىدۇ، لېكىن بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئۇ شۇ ئاتالغۇلار بىلەن ئىپادىلىنىدىغان تار مەنىدىكى چۈشەنچە دائىرىسىدىلا چەكلىنىپ قېلىشنى بايقىمايدۇ. مەسىلەن، كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد پايدا بىلەن يەر ئىجارىسى ئىشچى ئۆزىنىڭ خوجايىنىغا بېرىدىغان مەھسۇلاتنىڭ ھەق تۆلەنمىگەن (خوجايىن بۇ مەھسۇلاتنىڭ 1-ئىگىلىگۈچىسى، ئەمما ئۇنىڭ ئاخىرقى بىردىنبىر خوجايىنى ئەمەس) قىسمىنىڭ بىر قىسمى، بىر ئۈلۈشى ئىكەنلىكىنى گەرچە تامامەن بىلىدىغان بولسىمۇ، ئەمما پايدا بىلەن يەر ئىجارىسى توغرىسىدىكى ئادەتتىكى ئۇقۇم دائىرىسىدىن ئەزەلدىن چىقالمىغان، ئەزەلدىن مەھسۇلاتنىڭ مۇشۇ قىسمىنى (ماركس ئۇشۇقچە مەھسۇلات دەپ ئاتىغان قىسمىنى) بىر پۈتۈن گەۋدە سۈپىتىدە تەتقىق قىلىپ كۆرمىگەن، شۇڭا مەھسۇلاتنىڭ كېلىپ چىقىشىنى، خاراكتېرىنى ۋە ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ كېيىنكى تەقسىماتىنى چەكلەپ تۇرىدىغان قانۇنىيەتلىرىنى ئېنىق چۈشىنىش دەرىجىسىگە بېرىپ يەتمىگەن. ئوخشاشلا، يېزا ئىگىلىكى بىلەن قول سانائەتتىن باشقا، بارلىق كەسىپ پۈتۈنلەي ئىشلىمە سانائەت (manufacture) دېيىلىدىغان مۇشۇ ئاتالغۇ دائىرىسىگە كىرگۈزۈلگەن، بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئىقتىساد تارىخىدىكى ماھىيەت

جەھەتتىن ئوخشىمايدىغان ئىككى چوڭ دەۋر يەنى قول سانائەت تەقسىماتى ئاساس قىلىنغان ھەقىقىي قول سانائەت دەۋرى بىلەن ماشىنا ئىشلىتىش ئاساس قىلىنغان زامانىۋى سانائەت دەۋرى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق يوقىلىدۇ. ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، ھازىرقى زامان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنى ئىنسانلارنىڭ ئىقتىسادىي تارىخىدىكى ۋاقىتلىق باسقۇچلۇق نەزەرىيە قوللىنىدىغان ئاتالغۇ دەپ قاراش ۋە بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش شەكلىنى ئەبەدىي ۋە ئاخىرقى باسقۇچتىكى ئاپتورلار قوللىنىپ كەلگەن ئاتالغۇ دەپ قاراش مۇقەررەركى ئوخشىمايدۇ.

ئاپتورنىڭ نەقىل ئېلىش ئۇسۇلى توغرىسىدا بىرنەچچە ئېغىز سۆز قىلساق ئارتۇق كەتمەس. مۇتلەق كۆپ ھاللاردا، نەقىل ئادەتتىكىدەك تېكىستتا بايان قىلىنغان ھۆكۈمنى ھۆججەت جەھەتتىن ئىسپاتلاشقا دەلىل قىلىنىدۇ. لېكىن كۆپ ھاللاردا، مەلۇم بىر كۆز قاراشنى 1-قېتىم كىم، قاچان ۋە قەيەردە روشەن ئوتتۇرىغا قويغانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئەسەرلىرىدىن نەقىل ئېلىنىدۇ. نەقىل ئېلىنىدىغان كۆز قاراش مۇھىم ئەھمىيەتلىك بولۇپ، مەلۇم بىر دەۋردە ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرۇۋاتقان ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئالماشتۇرۇش شارائىتىنى ئانچە-مۇنچە مۇۋاپىق ئىپادىلەپ بېرەلىسىلا، ماركس ئۆزىنىڭ ئېتىراپ قىلىش-قىلماسلىقىدىن ياكى ئومۇمىيۈزلۈك ئەھمىيەتكە ئىگە بولۇش-بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر نەقىل ئېلىۋېرىدۇ. شۇڭا، بۇ نەقىللەر پەن تارىخىدىن ئېلىنغان ھەمدە ئۇ ئىزاھ سۈپىتىدە تېكىستنى تولۇقلايدۇ.

بىزنىڭ بۇ تەرجىمىمىز بۇ ئەسەرنىڭ 1-كىتابىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەمما، بۇ 1-كىتاب خېلىلا مۇكەممەل بىر پۈتۈن گەۋدە بولۇپ، 20 يىلدىن بۇيان ئىزچىل تۇردە مۇستەقىل ئەسەر بولۇپ



كەلدى. مەن 1885-يىلى نېمىسچە نەشر قىلدۇرغان 2-كىتاب ئەمدى 3-كىتاب بولمىغانلىقتىن ئەلۋەتتە تولۇق بولماي قالدى، 3-كىتاب 1887-يىلىنىڭ ئاخىرىغىچە نەشر قىلىنىپ بولالمايدىغان ئوخشايدۇ. 3-كىتابنىڭ نېمىسچە ئورگىنالى بېسىلىپ چىققاندىن 2- ۋە 3-كىتابنىڭ ئىنگلىزچە نەشرىنى تەييارلاش توغرىسىدا ئويلاشقا پۇرسەت كېلىدۇ[46].

«كاپىتال» چوڭ قۇرۇقلۇقتا كۆپىنچە «ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىنجىلى»[47] دېيىلىدۇ. ئىشچىلار ھەرىكىتى بىلەن تونۇش بولغان ھەرقانداق بىر ئادەم بۇ كىتابتا چىقىرىلغان خۇلاسىلەر پەقەت گېرمانىيە ۋە شۋېتسارىيىدىلا ئەمەس، بەلكى فرانسىيە، گوللاندىيە، بېلگىيە، ئامېرىكا ھەتتا ئىتالىيە ۋە ئىسپانىيىدىمۇ كۈندىن-كۈنگە ئۇلۇغ ئىشچىلار ھەرىكىتىنىڭ تۈپ پرىنسىپى بولۇپ قېلىۋاتقانلىقىنى، ئىشچىلار سىنىپى ھەممىلا جايدا بۇ خۇلاسىلەرنى بارغانسېرى ئۆز ئەھۋالىنىڭ ۋە ئۆز ئارزۇ-ئۈمىدلىرىنىڭ ھەقىقىي ئىپادىسى دەپ بىلىۋاتقانلىقىنى ئىنكار قىلالمايدۇ. ماركس نەزەرىيىسى ھازىرقى ۋاقىتتا ئەنگلىيىدىمۇ سوتسىيالىستىك ھەرىكەتكە چوڭ تەسىر كۆرسەتمەكتە، بۇ ھەرىكەت ئىشچىلار سىنىپى قوشۇنىدا قانداق قانات يايغان بولسا، «تەربىيە كۆرگەنلەر» قوشۇنىدىمۇ شۇنداق قانات يايماقتا. لېكىن بۇلا ئەمەس. ئەنگلىيىنىڭ ئىقتىسادىي ئەھۋالىنى ئۇزۇل-كېسىل تەتقىق قىلىش خەلقنىڭ جىددىي ئېھتىياجى بولۇپ قالىدىغان ۋاقىت پات ئارىدا يېتىپ كېلىدۇ. بۇ دۆلەتنىڭ سانائەت سىستېمىسىنىڭ ھەرىكىتى، — ئىشلەپچىقىرىشنى شۇنىڭدەك بازارنى دائىم ۋە تېزدىن كېڭەيتمەي تۇرۇپ بۇنداق ھەرىكەتنى ئېلىپ بارغىلى بولمايدۇ، — بىر جايدا توختاپ قېلىشقا يۈزلەنمەكتە. ئەركىن سودىغا بىرەر ئامال

قالمىدى ؛ ھەتتا مانچېستېرمۇ ئۆزىنىڭ ئىلگىرىكى ئىقتىساد ئىنجىلىدىن شۈبھىلەنمەكتە.[①] تېز تەرەققىي قىلىۋاتقان چەت ئەل سانائىتى ھەممىلا يەردە ئەنگلىيە ئىشلەپچىقىرىشىغا بىۋاستە تەھدىت سالماقتا، تاموژنا بېجى بىلەن قوغدىلىدىغان بازارلاردىلا ئەمەس، بەلكى بىتەرەپ بازارلاردىمۇ، ھەتتا ئىنگلىز بوغۇزىنىڭ نېرىقى تەرىپىدىمۇ شۇنداق بولماقتا. ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى گېئومېتىرىك پروگرېسسىيە بويىچە ئۆسۈۋاتقان بولسا، بازار بەك كەتسە ئارىفمېتىك پروگرېسسىيە بويىچە كېڭەيمەكتە. 1825-يىلىدىن 1867-يىلىغىچە ھەر 10 يىلدا بىر قېتىم تەكرارلىنىپ كېلىۋاتقان تۇرغۇنلۇق، ئاۋاتلىق، ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى ۋە كرىزىس دەۋرىيلىكى ھەقىقەتەن تاماملانغاندەك قىلىدۇ، لېكىن بۇ بىزنى دائىملىق، سوزۇلما ۋە چۆشكۈنلۈك ئاساسىدىكى ئۈمىدسىزلىك پاتقىقىغا تارتىپ كېتىدۇ. كىشىلەر ئىنتىزار بولۇپ كېلىۋاتقان گۈللىنىش دەۋرى كەلمەسكە كەتتى؛ بۇ گۈللىنىشنىڭ يېقىنلىشىپ كېلىۋاتقانلىقىدىن دېرەك بېرىدىغان ئالامەتلەر ئەمدىلا كۆزىمىزگە كۆرۈنگەندەك بولۇپلا يەنە غايىپ بولىدۇ. ھەر بىر قىش باشلىنىشى بىلەن ئالدىمىزغا «ئىشسىزلارغا قانداق مۇئامىلە قىلىش كېرەك؟» دېگەن زور مەسىلە يېڭىباشتىن قويۇلىدۇ؛ ئىشسىزلارنىڭ سانى يىلدىن-يىلغا كۆپىيىۋاتقان بولسىمۇ، بۇنىڭغا جاۋاب بېرىدىغان ئادەم چىقمىدى؛ ئىشسىزلارنىڭ سەۋر-تاقىتى تۈگەپ، ئۆز تەقدىرىنى ئۆزى بەلگىلەيدىغان پەيت پات ئارىدا يېتىپ كېلىدۇ.

[①] مانچېستېر سودا ئۇيۇشمىسىنىڭ بوگۈن چۈشتىن كېيىن ئۆتكۈزۈلگەن يەسلىلىك يىغىنىدا ئەركىن سودا مەسىلىسىدە قىزغىن مۇنازىرە بولدى. يىغىندا مۇنداق قارار لايىھىسى ئوتتۇرىغا قويۇلدى: «باشقا مەملىكەتلەر ئەركىن سودا مەسىلىسىدە ئەنگلىيىدىن ئۈلگە ئالمىدۇ دەپ 40 يىل بىكاردىن-بىكار ساقلىغان ئەھۋالنى كۆزدە تۇتۇپ، سودا ئۇيۇشمىسى ئۆزىنىڭ مەيدانىنى يېڭىباشتىن ئويلىشىدىغان ۋاقىت يېتىپ كەلدى، دەپ ھېسابلىمدى.» بۇ قارار لايىھىسى بىر ئاۋازنىڭ كەملىك قىلىشى بىلەن رەت قىلىندى يەنى 21 كىشى ياقلاپ، 22 كىشى قارشى ئاۋاز بەردى. — «تۇغ كەچلىك گېزىتى»نىڭ 1886-يىل 11-ئاينىڭ 1-كۈنىدىكى سانىدىن.



شەك-شۈبھىسىزكى، بۇنداق پەيتتە مۇنداق بىر ئادەمنىڭ ئاۋازى ئاڭلىنىشى لازىم، بۇ ئادەمنىڭ بارلىق نەزەرىيىسى ئۇنىڭ ئەنگلىيە ئىقتىسادىنىڭ تارىخىنى ۋە ئىقتىسادىي ئەھۋالىنى بىر ئۆمۈر تەتقىق قىلغانلىقىنىڭ نەتىجىسى، ئۇ مۇشۇنداق تەتقىقات جەريانىدا ئەنگلىيە ھېچبولمىغاندا ياۋروپادا مۇقەررەر بولىدىغان سوتسىيالىستىك ئىنقىلابنى پۈتۈنلەي تىنچ ۋە قانۇنىي يول بىلەن ئەمەلگە ئاشۇرغان بىردىنبىر مەملىكەت بولۇپ قالىدۇ، دېگەن خۇلاسىگە كېلىدۇ. ئۇ ئەنگلىيە ھۆكۈمران سىنىپىدىن «قۇللۇق تۈزۈمىنى قوغداش توغرىسىدا ئىسيان»[8] كۆتەرمەي تۇرۇپلا بۇنداق تىنچ ۋە قانۇنىي ئىنقىلابقا بويسۇنىدۇ دەپ ئۈمىدمۇ كۈتمەسلىك كېرەك دېگەن سۆزلەرنى قوشۇپ قويۇشنىمۇ ھېچقاچان ئۇنتۇپ قالمىغان.

فرېدرىخ ئېنگېلس

1886-يىل 11-ئاينىڭ 5-كۈنى



Das Kapital.

Kritik der politischen Oekonomie.

Von

Karl Marx.

Erster Band.

Buch I: Der Produktionsprocess des Kapitals.

Vierte, durchgesehene Auflage.

Herausgegeben von Friedrich Engels.

Das Recht der Uebersetzung wird vorbehalten.

Hamburg.

Verlag von Otto Meissner.

1890.

«كاپىتال» 1-توم نېمىسچە 4-نەشرىنىڭ تىتۇلسى

# 4-نەشرىگە سۆز بېشى

4-نەشردە مېنىڭ تېكىست بىلەن ئىزاھنى مۇمكىنقەدەر مۇئەييەنلەشتۈرۈپ چىقىشىم تەلەپ قىلىندى . بۇ تەلەپنى قانداق ئورۇنلىغانلىقىمنى قىسقىچە ئىزاھلاپ ئۆتەي :

ئەسەرنىڭ فرانسۇزچە نەشرىنى قايتا سېلىشتۇرۇپ ۋە ماركسنىڭ ئۆزى يازغان خاتىرىگە [48] ئاساسلىنىپ ، فرانسۇزچە نەشرىدىن بەزى جۈملىلەرنى ئېلىپ نېمىسچە تېكىستنى تولۇقلىدىم . بۇلار تۆۋەندىكىچە : 80-بەت (3-نەشرىنىڭ 88-بېتى ) ، 458-460-بەتلەر (3-نەشرىنىڭ 509-510-بەتلىرى ) ، 547-551-بەتلەر (3-نەشرىنىڭ 600-بېتى ) ، 591-593-بەتلەر (3-نەشرىنىڭ 644-بېتى ) ۋە 596-بەت (3-نەشرىنىڭ 648-بېتى ) 79-ئىزاھ .[1] بۇنىڭدىن باشقا ، مەن يەنە فرانسۇزچە ۋە ئىنگلىزچە نەشرلىرىدىكى كان ئىشچىلىرى توغرىسىدىكى ئۇزۇن ئىزاھنى (3-نەشرىنىڭ 509-515-بەتلىرى ) تېكىستقا (4-نەشرىنىڭ 461-467-بەتلىرى ) [2] كىرگۈزدۈم . باشقا تېخنىكىۋى جەھەتتە ئانچە-مۇنچە تۈزىتىش كىرگۈزۈلدى .

ئۇنىڭدىن قالسا ، تارىخىي شارائىتنىڭ ئۆزگىرىشى تۈپەيلىدىن ئىزاھ بېرىش تەلەپ قىلىنغان جايلارغا چۈشەندۈرۈش خاراكتېرىدا

① مۇشۇ تومنىڭ 219- ، 918-923 ، 1082-1088- ، 1157-1161- ، 1167-1168-بەتلىرىگە قاراڭ . —تۈزگۈچىدىن

② مۇشۇ تومنىڭ 921-933-بەتلىرىگە قاراڭ . —تۈزگۈچىدىن

بەزى ئىزاھاتلارنى قوشتۇم . كېيىن قوشۇلغان ئىزاھاتلارنىڭ ھەممىسىنى تۆت بۇلۇڭلۇق ئىسكوپكا ئىچىگە ئېلىپ ، ئاخىرىغا مېنىڭ ئىسمىم ۋە فامىلەمنىڭ باش ھەرپىنى ياكى « H • D • » دەپ يېزىپ قويدۇم . ①

مۇشۇ قېتىم ئىنگلىزچە نەشرىنى چىقىرىدىغان چاغدا ، نۇرغۇن ئىزاھاتلارنى ئەتراپلىق سېلىشتۇرۇپ چىقتىم ، بۇنداق قىلىش ناھايىتى زۆرۈر ئىدى . نەقىللەرنىڭ تولىسى ئىنگلىزچە ئەسەرلەردىن ئېلىنغانلىقى تۈپەيلىدىن ئۇلارنى نېمىسچىدىن ئىنگلىزچىغا قايتا تەرجىمە قىلىپ ئولتۇرماي ، ئەسلي ئىنگلىزچە تېكىستىدىكىدەك چىقىرىش ئۈچۈن ماركسنىڭ كىچىك قىزى ئېلېنا بۇ نەقىللەرنى باشتىن-ئاخىر سېلىشتۇرۇپ چىقىشقا ئوخشاش ناھايىتى جاپالىق ئەمگەك سىڭدۈردى . شۇڭا ، 4-نەشرىنى چىقىرىدىغان چاغدا ئەنە شۇ ئەسلىگە كەلتۈرۈلگەن ئەسلي نۇسخىدىن پايدىلىنىشىمغا توغرا كەلدى . پايدىلىنىش جەريانىدا بەزى جايلاردا ئۇششاق-چۈششەك خاتالىقلارمۇ بايقالدى : نەقىل ئالغان بەزى بەت نومۇرلىرى خاتا بولۇپ قاپتۇ (بۇلار خاتىرە دەپتەردىن كۆچۈرىدىغان چاغدا خاتا كۆچۈرۈلۈپ قالغان ، بىر قىسمى ئاۋۋالقى ئۈچ نەشرىدە كۆزدىن ئۆتۈپ كەتكەن مەتبەئە خاتالىقى ئىكەن ) ؛ بەزىلىرىنىڭ قوش پەش ۋە قىسقارتىلغان سۆزلەر بەلگىسى خاتا قويۇلۇپ قاپتۇ (كۆچۈرمە دەپتەردىن شۇنچىۋالا كۆپ نەقىل ئېلىنغان يەردە بۇنچىلىك خاتالىق دېگەن ھېچگەپ ئەمەس ) ؛ يەنە بەزى نەقىللەرنى تەرجىمە قىلىشتا سۆز تاللاش جايىدا بولماي قاپتۇ . بەزى نەقىللەر 1843-1845-يىللاردا ماركس تېخى ئىنگلىزچىنى بىلمەيدىغان ۋە

---

① « • H • D » نېمىسچە « der Herausgeber» (يەنى «تۈزگۈچىدىن» ) دېگەن سۆزنىڭ باش ئىككى ھەرپى ، بۇ تومدا پۈتۈنلەي ف • ئې • دەپ ئېلىندى ھەمدە〔 〕 ئىسكوپكا ئىچىگە ئېلىندى .
——تۈزگۈچىدىن

ئەنگلىيە ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ ئەسەرلىرىنى فرانسۇزچە تەرجىمىدىن ئوقۇپ يۈرگەن چاغلاردا پارىژدا خاتىرىلەنگەن كونا دەپتەردىن كۆچۈرۈلگەنىكەن؛ بەزى نەقىللەرنىڭ ئىككى قېتىم تەرجىمە قىلىنىشى نەتىجىسىدە مەنىسى باشقىچىراق بولۇپ قالغان — مەسىلەن ستيۇئارت، يۇر قاتارلىقلارنىڭ ئەسەرلىرىدىن ئېلىنغانلىرى شۇنداق بولۇپ قالغان، بۇنداقلىرىدا ھازىر ئىنگلىزچە ئەسلىي نۇسخىسىدىن پايدىلاندىم. باشقا ئېنىق بولماي قالغان، مۇجمەل بولۇپ قالغان جايلارنى تۈزىتىۋالدۇق. 4-نەشر بىلەن ئىلگىرىكى نەشرلىرىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرگەن كىتابخان بۇنداق ئۇششاق-چۈششەك تۈزىتىشلەرنىڭ بۇ كىتابنىڭ مەزمۇنىنى قىلچە ئۆزگەرتىۋەتمىگەنلىكىنى بىلىۋالالايدۇ. پەقەت بىر ئابزاس نەقىلنىڭ يەنى رىچارد • جونس ئەسەرلىرىدىن ئېلىنغان بىر ئابزاس سۆزنىڭ (4-نەشر 562-بەت 47-ئىزاھ[1]) ئېلىنغان يېرىنى تاپقىلى بولمىدى. ماركس كىتابنىڭ نامىنى خاتا يېزىپ قويغان بولۇشى مۇمكىن[49]. قالغان نەقىللەرنىڭ ھەممىسى تولۇق قايىل قىلىش كۈچىگە ئىگە، ھەتتا قايىل قىلىش كۈچى ھازىرقى ئېنىقراق شەكىلدە تېخىمۇ ئاشتى.

لېكىن مەن بۇ يەردە ئۆتكەن بىر ئىشنى ئەسلەپ ئۆتۈشكە مەجبۇر بولۇۋاتىمەن.

ماركس كەلتۈرگەن نەقىللەرنىڭ توغرىلىقىغا پەقەت بىر قېتىم شۇبھە بىلدۈرۈلگەنلىكى ماڭا مەلۇم. ماركس ۋاپات بولغاندىن كېيىن بۇ نەقىل ۋەقەسى يەنە ئېغىزغا چىقىپ قېلىۋاتقانلىقى ئۈچۈن بۇ ھەقتە ئازراق سۆزلەشكە مەجبۇر بولۇۋاتىمەن[50].

① مۇشۇ تومنىڭ 1107-بېتىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



گېرمانىيە زاۋۇت ئىگىلىرى ئىتتىپاقىنىڭ ئورگان ژۇرنىلى بېرلىن «كيۇۋا»غا 1872-يىل 3-ئاينىڭ 7-كۈنى «كارل • ماركس نەقىلنى قانداق ئالىدۇ» دېگەن سەرلەۋھىدە ئىمزاسىز بىر ماقالە① بېسىلدى. بۇ ماقالىنىڭ ئاپتورى دەرغەزەپكە كېلىپ، ماركسنى گلادستوننىڭ 1863-يىل 4-ئاينىڭ 16-كۈنى خام چوت توغرىسىدىكى نۇتقىدا ئىشلەتكەن بىر جۈملە سۆزنى بۇرمىلىدى، دەپ ئەدەبسىزلەرچە ئەيىبلىگەن (بۇ سۆز 1864-يىلى خەلقئارا ئىشچىلار ئۇيۇشمىسىنى قۇرۇش خىتابنامىسىدە ئىشلىتىلگەن ھەمدە «كاپىتال» 1-توم 4-نەشرى 617-بەتتە يەنى 3-نەشرى 670—671-بەتلەر② دە يەنە تەكرارلانغان). بۇ سۆزدە: «بايلىق ۋە ئەمەلىي كۈچنىڭ كىشىنى مەپتۇن قىلغۇدەك دەرىجىدە ئېشىشى ... تامامەن مۈلۈكدارلار سىنىپى بىلەنلا چەكلىنىدۇ» دېيىلگەن. مەزكۇر ماقالىنىڭ ئاپتورى مۇنداق دەيدۇ، «خەنسارد» نىڭ (غەيرىي رەسمىي ھۆكۈمەتنىڭ) تېز خاتىرىلەش دەپتىرىدە ماركس نەقىل كەلتۈرگەن بۇنداق سۆز ئەسلا يوق. «بىراق گلادستوننىڭ نۇتقىدىمۇ بۇ سۆز ئەسلا يوق. ئۇ نۇتقىدا بۇ سۆزنىڭ تەتۈرىنى قىلغان. (ئۇنىڭغا ئۇلاپلا قارا ھەرپ بىلەن) **ماركس بۇ سۆزنىڭ شەكلىنىمۇ، مەزمۇنىنىمۇ ئۆزى توقۇپ چىققان!**» دېيىلگەن.

ماركس «كيۇۋا» ژۇرنىلىنىڭ شۇ سانىنى 5-ئايدا تاپشۇرۇۋېلىپ، «خەلق دۆلىتى گېزىتى»نىڭ 6-ئاينىڭ 1-كۈنىدىكى سانىدا بۇ ئىمزاسىز ماقالىنىڭ ئاپتورىغا جاۋاب قايتۇرغان③. ماركس بۇ نەقىلنى قايسى گېزىتتە بېسىلغان خەۋەردىن ئالغانلىقىنى شۇ چاغدا ئەسكە ئالالمىغانلىقى ئۈچۈن، ئىنگلىزچە ئىككى نەشردىن مەناسى پۈتۈنلەي ئوخشاپ كېتىدىغان

① يەنى ل • برېنتانو. —تۈزگۈچىدىن
② مۇشۇ تومنىڭ 1205-بېتىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن
③ «برېنتانوغا جاۋاب»نى كۆرسىتىدۇ. —تۈزگۈچىدىن

بۇ سۆزنى نەقىل ئالغان، كېيىن «تايمىس» گېزىتىدە بېسىلغان خەۋەردىن نەقىل ئالغان. بۇ خەۋەردە گلادستون مۇنداق دېگەن:

«بايلىق نۇقتىئىنەزەرىدىن قارىغاندا، بۇ دۆلەتنىڭ ئەھۋالى ئەنە شۇنداق. مەن ئۆز قارىشىم بويىچە شۇنداق دېيىشىم كېرەككى، ئەگەر مەن بايلىق ۋە ئەمەلىي كۈچنىڭ كىشىنى مەپتۇن قىلغۇدەك مۇشۇنداق دەرىجىدە ئېشىشى پەقەت مۇلۇكدارلار سىنىپى بىلەن چەكلىنىدۇ، دېگەن گەپكە ئىشەنگەن بولسام، بايلىق ۋە ئەمەلىي كۈچنىڭ كىشىنى مەپتۇن قىلغۇدەك بۇنداق ئېشىشى مېنى تەشۋىشكە ۋە غەم-ئەندىشىگە سالغان بولاتتى. بۇ يەردە ئىشچى ئاھالىسىنىڭ ئەھۋالى پۈتۈنلەي نەزەرگە ئېلىنمىدى. مەن بايىلا سۆزلەپ ئۆتكەن هال يەنى مېنىڭچە تامامەن ئېنىق ماتېرىيال ئاساسى بولغان بۇنداق ئېشىش پۈتۈنلەي مۇلۇكدارلار سىنىپى بىلەن چەكلىنىدۇ».

شۇنى كۆرۈۋېلىش مۇمكىنكى، گلادستون بۇ يەردە، ئەھۋال شۇنداق بولغان بولسا، مەن ناھايىتى ئەپسۇسلانغان بولاتتىم دەيدۇ، ھالبۇكى ئەھۋال ھەقىقەتەن شۇنداق: ئەمەلىي كۈچ ۋە بايلىقنىڭ كىشىنى مەپتۇن قىلغۇدەك دەرىجىدە بۇنداق ئېشىشى پۈتۈنلەي مۇلۇكدارلار سىنىپى بىلەن چەكلىنىدۇ ؛ غەيرىي رەسمىي ھۆكۈمەتنىڭ «خەنسارد»نىغا كەلسەك، ماركس يەنە مۇنداق دەيدۇ: «گلادستون ئەپەندى ئەنگلىيە مالىيە ۋەزىرى بولۇش سۈپىتى بىلەن ئۆز نۇتقىدىكى ئۆزىنىڭ ئابرۇيىنى تۆكىدىغان بۇ سۆزنى ناھايىتى ئاقىلانىلىق بىلەن چىقىرىپ تاشلىغان ؛ بىراق، بۇ ئەسلا پاپى لاسكېرنىڭ بېبېلغا قارشى تۇرۇشتىكى يېڭى ئىجادىيىتى بولماستىن، بەلكى ئەنگلىيىدە ئادەت بولۇپ قالغان پارلامېنت ئەنئەنىسىدۇر[51] .»

بۇ ئىمزاسىز ماقالىنىڭ ئاپتورى بارغانسېرى غەزەپكە كېلىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ جاۋابى (7-ئاينىڭ 4-كۈنىدىكى «كيۇۋا» ژۇرنىلى)دا ئەسلىي مەنبەسىدىن ئېلىنمىغان ماتېرىياللارنى



چۆرۈپ تاشلاپ، تارتىنغاندەك قىلىپ، پارلامېنتتا سۆزلەنگەن نۇتۇقلاردىن نەقىل ئالغاندا تېز خاتىرىلەش دەپتىرىگە ئاساسلىنىش «ئادىتى»گە رىئايە قىلىشقا ئۈندەيدۇ ؛ لېكىن ئارقىدىنلا يەنە «تايمىس» گېزىتىدىكى خەۋەر بىلەن (ئۇنىڭدا «توقۇپ چىقىرىلغان» دېگەن سۆز بار) «خەنسارد» تا بېرىلگەن خەۋەر (بۇنىڭدا بۇ سۆز يوق) «ماھىيەت جەھەتتىن پۈتۈنلەي ئوخشاش» دەپ تۇرۇۋالىدۇ، يەنە تېخى «تايمىس» گېزىتىدىكى خەۋەرنىڭ مەزمۇنى «قۇرۇش خىتابنامىسىدىكى ئابرۇيى تۆكۈلىدىغان دېگەن سۆزلەر بىلەن دەل قارىمۇقارشى» دەيدۇ، ئەمما بۇ ئەپەندى بۇ خەۋەردە «دەل قارىمۇقارشى» دېگەندىن باشقا، «ئابرۇيى تۆكۈلىدىغان» دېگەن سۆزلەرمۇ بارلىقىدىن ئىبارەت بۇ پاكىت ئۈستىدە لام-جىم دېمەيدۇ. شۇنداق ئىكەن، بۇ ئىمزاسىز ماقالىنىڭ ئاپتورى تاقابىل تۇرۇشنىڭ تەسلىكىنى ۋە پەقەت يېڭى نەيرەڭ ئىشلەتكەندىلا قۇتۇلۇپ قېلىشى مۇمكىنلىكىنى سېزىدۇ. ئۇ پۈتۈنلەي «نومۇسسىزلارچە يالغانچىلىق» ئىكەنلىكى يۇقىرىدا ئىسپاتلانغان ماقالىسىنى «يامان غەرەز»، «سەممىيەتسىز»، «ئويدۇرۇلغان ماتېرىياللار»، «ھېلىقى ئويدۇرما نەقىل»، «نومۇسسىزلارچە يالغانچىلىق»، «پۈتۈنلەي توقۇپ چىقىلغان نەقىل»، «بۇنداق ئويدۇرمىچىلىق»، «نېمىدېگەن نومۇس» دېگەنگە ئوخشاش ئىنتايىن سەت گەپلەر بىلەن تولدۇرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئۇ مۇنازىرە قىلىنىۋاتقان مەسىلىنى باشقا تەرەپكە يۆتكەشنىڭ زۆرۈرلۈكىنى ھېس قىلىدۇ ھەمدە بىزنىڭچە يەنى «ئويدۇرمىچىلىق قىلمايدىغان» ئىمزاسىز ماقالىنىڭ ئاپتورى، گلادستوننىڭ سۆزى نېمە مەزمۇننى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى يەنە بىر ماقالىدە ئىزاھلاپ بېرىمىز» دەپ بىشارەت بېرىدۇ. ئۇنىڭ ئۇ چاغلىق قارىشىنىڭ تېخى مەنىسىمۇ بار چېغى !

بۇ باشقا بىر ماقالە «كيۇۋا» ژۇرنىلىنىڭ 7-ئاينىڭ 11-كۈندىكى ساندا بېسىلىپ چىقتى .

ماركس «خەلق دۆلىتى گېزىتى»نىڭ 8-ئاينىڭ 7-كۈندىكى ساندا يەنە بىر قېتىم جاۋاب بېرىپ[1] ، بۇنىڭدىمۇ 1863-يىل 4-ئاينىڭ 17-كۈندىكى «تاڭ يۇلتۇزى گېزىتى» بىلەن «سەھەرلىك گېزىت»نىڭ تېگىشلىك جايىدىن نەقىل ئالغانىدى . مۇشۇ ئىككى گېزىتتىكى خەۋەرلەرگە ئاساسەن ، گلادستون بايلىق ۋە ئەمەلىي كۈچنىڭ كىشىنى مۇشۇنداق مەپتۇن قىلغۇدەك دەرىجىدە ئېشىشى دۆلەتمەن سىنىپلار بىلەن چەكلىنىدۇ ، دېگەن سۆزگە ئىشەنگەن بولسام ، بۇ هال مېنى تەشۋىشكە سالغان بولاتتى ، ئەمما بۇنداق ئېشىش ھەقىقەتەن مۈلۈكدارلار سىنىپى بىلانلا چەكلىنىدۇ ، دېگەن . دېمەك ، ماركس «توقۇپ چىقارغان» دېيىلگەن سۆز بۇ ئىككى گېزىت خەۋەرلىرىدىمۇ ئەينەن تەكرارلىنىدۇ . ماركس «تايمس» گېزىتى بىلەن «خەنسارد» تېكستلىرىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرۈش ئارقىلىق ، ئەتىسى ئەتىگەن نەشردىن چىققان ، بىربىرى بىلەن مۇناسىۋەتى بولمىغان بۇ ئۈچ گېزىتنىڭ بۇ جەھەتتە ئوخشاش خەۋەرنى بېسىپ چىقارغانلىقىغا قاراپ بۇ سۆزنىڭ ھەقىقەت ئېيتىلغانلىقىغا يەنە بىر قېتىم ھۆكۈم قىلىدۇ ، ھالبۇكى ھەممىگە مەلۇم بولغان «ئادەت» بويىچە تەكشۈرۈلگەن «خەنسارد»تا بۇ سۆز كۆرۈلمىگەن ، ماركسنىڭ ئېيتىشىچە ، گلادستون بۇنى «كېيىنچە چىقىرىۋەتكەن» ؛ ماركس ئىمزاسىز ماقالە ئاپتورى بىلەن بۇنىڭدىن كېيىنمۇ مۇنازىرىلەشكىدەك ۋاقتىم يوق دېگەن ، ئىمزاسىز ماقالىنىڭ ئاپتورىمۇ بولدى قىلغان ، شۇنىڭدىن كېيىن «كيۇۋا» ژۇرنىلى ماركسقىمۇ ئەۋەتىلمىگەن .

[1] «برېنتانوغا بېرىلگەن 2-جاۋاب»



بۇ ئىش شۇنىڭ بىلەن پۈتۈنلەي تامام بولۇپ ئۇنتۇلۇپ قالغاندەك بولغانىدى . كېيىن كېمبرىج ئۇنىۋېرسىتېتى بىلەن ئالاقىسى بار كىشىلەر تەرەپتىن قانداقتۇر ماركس «كاپىتال»دا ناھايىتى چوڭ ئەدەبىي خاتالىق ئۆتكۈزدى دېگەنگە ئوخشاش سىرلىق مىش-مىش گەپلەر بىر-ئىككى قېتىم ئاڭلىنىپ قالدى ، بىراق ھەرقانچە ئىنچىكىلىك بىلەن تەكشۈرۈپمۇ بۇنىڭدىن ھېچقانداق نەتىجە چىقمىدى . ئەمما ، 1883-يىل 11-ئاينىڭ 29-كۈنى يەنى ماركس ۋاپات بولۇپ 8 ئايدىن كېيىنكى بىر كۈنى «تايمس» گېزىتىگە سېدلى تېيلور ئىمزاسى بىلەن يېزىلغان كېمبرىج ئۇنىۋېرسىتېتى 31-ئىنىستىتۇتىدىن كەلگەن بىر پارچە خەت بېسىلدى . ئەڭ تىنچ ھەمكارلىق ھەرىكىتى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان بۇ ئادەم شۇ خېتىدە ئويلىمىغان يەردىن بىزگە كېمبرىجدىكى ئېغۋالار ھەققىدە خەۋەر بېرىپلا قالماي ، «كيۇۋا» ژۇرنىلىغا ئىمزاسىز ماقالە يازغان ئاپتورنىڭ كىملىكىنىمۇ ئۇقتۇرۇپ قويدى .

31-ئىنىستىتۇتتىكى بۇ ئادەم مۇنداق يازغان :

«شۇ نەرسە كىشىنى ناھايىتى ھەيران قالدۇرىدۇكى، **پروفېسسور برېنتانو** (ئۆز ۋاقتىدا برېسلاۋلدا، ھازىر ستراسبۇرگدا ئوقۇتقۇچىلىق قىلىدۇ) خەلقئارا «قۇرۇلۇش» خىتابنامىسىدا گلادستوننىڭ نۇتقىدىن نەقىل ئالدىغان چاغدا يامان نىيەتتە بولغانلىقىنى ئاخىر پاش قىلدى ... كارل • ماركس ئەپەندى ... بۇنى ياقلاشقا ئۇرۇنغانىدى، لېكىن برېنتانونىڭ ئۇستىلىق بىلەن بەرگەن زەربىسىدىن تېزلا مەغلۇپ بولدى، كېيىن ئۇ ئۆلۈم ئالدىدا جان تالىشىۋېتىپمۇ، گلادستون ئەپەندىنىڭ نۇتقى 1863-يىل 4-ئاينىڭ 17-كۈنى «تايمس» گېزىتىدە ئەينەن بېسىلىپ چىققاندىن كېيىن، «خەنسارد»تا بېسىپ چىقىرىش ئۈچۈن يەنە بىر نۇتۇق خاتىرىسىنى تۈزىتىپ تەييارلاپ، ئۇنىڭدا ئەنگلىيە مالىيە ۋەزىرىنىڭ نامىنى شەكسىز تۆكىدىغان بۇ سۆزنى چىقىرىپ تاشلىغان، دەپ ئۇرۇپ ئېيتىشقا جۈرئەت قىلدى. برېنتانو ئوخشاش بولمىغان تېكستلارنى تولۇق سېلىشتۇرۇپ چىقىپ، «تايمس»

گېزىتى بىلەن «خەنسارد» تا بېرىلگەن خەۋەرلەرنىڭ ئوخشاش ئىكەنلىكىنى، ھىيلىگەرلىك قىلىپ ئۇ يەر-بۇيەردىن نەقىل ئېلىپ گلادستون سۆزلىرىگە قەستەن ئاشۇنداق مەنا قوشىدىغان ئىشنىڭ ھەرگىز كۆرۈلمىگەنلىكىنى ئىسپاتلىغاندىن كېيىن، ماركس ۋاقتى يوقلۇقىنى باھانە قىلىپ، يەنە مۇنازىرە قىلىشتىن باش تارتتى!»

ئىشنىڭ ھەقىقىي سىرى ئەنە شۇ ! برېنتانو ئەپەندى «كيۇۋا» ژۇرنىلىدا قوزغىغان ئىمزاسىز ھۇجۇم كېمبرىج ئىشلەپچىقىرىش كوپىراتىپىنىڭ خىيالىدا ئاجايىپ شانلىق تۇس ئالدى ! قاراڭلار ، گېرمانىيە زاۋۇت ئىگىلىرى ئىتتىپاقىدىكى ئەۋلىيا گېئورگىي مۇشۇنداق تەرىزدە تۇرۇپ ، قولىدىكى قىلىچنى ئۇيان ئۇينۇتۇپ-بۇيان ئۇينۇتۇپ[52] ، «ئۇستىلىق بىلەن ھۇجۇم قىلىدۇ» ، ياۋۇز ماركس بولسا «زەربىگە ئۇچراپ بىردەمدىلا مەغلۇب بولىدۇ»-دە ، «ئۆلۈم ئالدىدا جان تالاشقان ھالدا» ئۇنىڭ ئايىغى ئاستىدا جان ئۈزىدۇ !

بىراق پۈتۈن جەڭنىڭ ئارىستوچە بۇنداق تەسىرلىنىشى بىزنىڭ ئەۋلىيا گېئورگېمىز①نىڭ نەيرەڭلىرىنى يوشۇرۇش ئۈچۈنلا قىلىنغان ئىش . بۇنىڭدا «توقۇپ چىقىرىلغان» ، «ئويدۇرما» دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەر زادى يوق ، پەقەت «ھىيلىگەرلىك بىلەن ئۇيەر-بۇيەردىن ئۈزۈپ ئېلىنغان» دېگەن سۆزلا بار . پۈتۈن مەسىلە پۈتۈنلەي باشقا بىر تەرەپكە يۆتكىلىدۇ ، نېمە ئۈچۈن شۇنداق بولۇۋاتقانلىقىنى ئەۋلىيا گېئورگىي بىلەن ئۇنىڭ كېمبرىجدىكى قورۇقچىسى②ئەلۋەتتە ناھايىتى ياخشى بىلىدۇ .

ئېلېنا ماركس تېيلورغا ئايلىق ژۇرنال «بۇگۈن»دە

① ل • برېنتانونى كۆرسىتىدۇ . ——تۈزگۈچىدىن
② س • تېيلورنى كۆرسىتىدۇ . ——تۈزگۈچىدىن



(1884-يىل 2-ئايدا ) جاۋاب بەردى—چۈنكى «تايمىس» گېزىتى ئۇنىڭ ماقالىسىنى قوبۇل قىلمىغانىدى . ئېلېنا ماركس شۇ ماقالىسىدا مۇنازىرىنى ئەسلىدىكى مەزمۇنغا يەنى ماركس بۇ سۆزنى «توقۇپ چىقارغانمۇ-يوق» دېگەن مەزمۇنغا يىغىنچاقلىدى . بۇنىڭغا سېدلى تېيلور ئەپەندىنىڭ جاۋابى شۇ بولدىكى ، ئۇنىڭچە ماركس بىلەن برېنتانو ئوتتۇرىسىدىكى مۇنازىرىدە ،

«بۇ سۆزنىڭ گلادستون نۇتقىدا بار ياكى يوقلۇقى پۈتۈنلەي 2-ئورۇندا تۇرىدىغان مەسىلە، مۇھىمى، بۇ سۆزنى نەقىل ئېلىشتىن مەقسەت گلادستون سۆزلىرىنىڭ مەنىسىنى يەتكۈزۈشمۇ ياكى بۇرمىلاپ كۆرسىتىشمۇ دېگەن مەسىلە.»

ئارقىدىنلا ئۇ ئېتىراپ قىلىپ «تايمىس» گېزىتىنىڭ خەۋەرلىرىدە «ھەقىقەتەن ئەدەبىي جەھەتتىكى زىددىيەت بار» ، بىراق نۇتۇقنىڭ پۈتۈن تېكىستىنى توغرا ۋە لىبېرال گلادستونچە مەنادا چۈشەندۈرىدىغان بولساق ، دەل گلادستون دېمەكچى بولغان ھېلىقى مەنانى كۆرسىتىدۇ (1884-يىل 3-ئاي «بۇگۈن» ئايلىق ژۇرنىلى ) . بۇنىڭدا ئەڭ كۈلكىلىك بولغىنى شۇكى ، ئىمزاسىز ماقالىنىڭ ئاپتورى برېنتانونىڭ پىكرىچە ، نەقىلنى «خەنسارد»تىن ئېلىش «ئادىتى» بولسىمۇ ، «تايمىس» گېزىتىنىڭ خەۋەرلىرى «مۇقەررەر قوپاللىراق» بولسىمۇ ، لېكىن كېمبرىجلىق بىزدەك كەمىنىلەر جاھىللىق قىلىپ نەقىلنى «خەنسارد»تىن ئالماي ، «تايمىس» گېزىتىدىن ئالغان . بۇنداق بولمىغۇر سۆز «خەنسارد» تا ئەلۋەتتە بولمايدۇ !

ئېلېنا ماركس «بۇگۈن» ئايلىق ژۇرنىلىنىڭ شۇ سانىدا بۇ دەلىللەرگە ئوڭايلا رەددىيە بەردى . ئىككىنىڭ بىرى ، ياكى تېيلور ئەپەندى 1872-يىلىدىكى مۇنازىرىگە دائىر ماقالىلارنى ئوقۇغان ،

ئەگەر شۇنداق بولسا، ئۇ ھازىر «يالغان سۆزلەۋاتىدۇ»، ئۇنىڭ يالغانچىلىقى مۇنۇلاردا ئىپادىلىنىدۇ: ئۇ يوق نەرسىنى «توقۇپ چىقىرىش» بىلەنلا قالماي، بەلكى ئىلگىرى بار نەرسىنىمۇ «ئىنكار» قىلدى. ياكى مۇشۇ مۇنازىرىگە دائىر ماقالىلارنى ئوقۇمىغان، ئەگەر شۇنداق بولسا، ئۇنىڭ ئېغىز ئېچىشقا ھەققى يوق. قانداقلا بولمىسۇن، ئۇ ئەمدى دوستى برېنتانونىڭ ماركسقا «ئۆزى توقۇپ چىقارغان» نەقىل دەپ قىلغان تۆھمىتىنى قوللاشقا جۈرئەت قىلالمايدۇ. ئەكسىچە، ھازىر ئۇ ماركسنى «ئۆزى توقۇپ چىقارغان» دېگەن گەپ بىلەن ئەمەس، بەلكى ماركس بۇ مۇھىم بىر جۈملە سۆزنى چىقىرىپ تاشلىغان دەپ ئەيىبلىمەكتە. ئەمەلىيەتتە بۇ سۆز قۇرۇش خىتابنامىسىنىڭ 5-بېتىدە، ئاتالمىش «ئۆزى توقۇپ چىقارغان» دېگەن سۆزدىن بىرنەچچە قۇر يۇقىرىدا نەقىل قىلىپ بېرىلگەن. گلادستون نۇتقىدىكى «زىددىيەت»كە كەلسەك، دەل ماركس ئۆزى («كاپىتال» 618-بەت 105-ئىزاھ[1] يەنى 1864-يىللىرىدىكى خام چوت نۇتقىدا دائىم روشەن زىددىيەتلىك جايلار كۆرۈلگەنلىكىنى ئېيتىدىغۇ»! بىراق، ماركس بۇ زىددىيەتلەرنى سېدلى تېيلورغا ئوخشاش لىبىراللارچە نازۇك ھېسسىياتلارغا ئارىلاشتۇرۇۋېتىشكە ئۇرۇنمايدۇ. ئېلىپنا ماركس جاۋابىنىڭ ئاخىرىدا مۇنداق دېگەن: «ئەمەلىيەت پۈتۈنلەي بۇنىڭ ئەكسىچە. ماركس ھەم تىلغا ئالغۇدەك ھېچقانداق بىرەر سۆزنى چىقىرىپ تاشلىغان ئەمەس، ھەم ھېچقانداق بىرەر سۆزنى «ئۆزى توقۇپ چىقىقان»مۇ ئەمەس. ئۇ پەقەت گلادستون نۇتقىدا ھەقىقەتەن ئېيتىلغان ۋە مەلۇم ئۇسۇللار بىلەن «خەنسارد» خەۋەرلىرىدىن چىقىرىۋېتىلگەن سۆزنى كېيىن كىشىلەر ئۇنتۇپ

[1] مۇشۇ تومىنىڭ 1207-بېتىگە قاراڭ. ــــ تۈزگۈچىدىن



قالمىسۇن دەپ ئەسلىگە كەلتۈرۈپلا قويغان.»

شۇنىڭدىن ئېتىبارەن، سېدلى تېيلور ئەپەندىمۇ جىمىقىپ قالدى. ئۇنىۋېرسىتېتنىڭ بۇ پروفېسسورلىرى پىلانلاپ ئىككى دۆلەتتە 20 يىلچە سوزۇلغان بۇ پۈتكۈل ھەرىكەتنىڭ نەتىجىسى شۇ بولدىكى، ھېچقانداق ئادەم ماركسنىڭ يېزىقچىلىق جەھەتتىكى ئەستايىدىل پوزىتسىيىسىدىن گۇمانلىنىشقا جۈرئەت قىلالمايدىغان بولدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە شۇنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولىدۇكى، خۇددى برېنتانو ئەپەندى «خەنسارد»نىڭ پاپالارچە مەڭگۈلۈك سەۋەنلىكىگە ئەمدى ئىشەنمەيدىغان بولغاندەك، سېدلى تېيلور ئەپەندىمۇ بۇنىڭدىن كېيىن برېنتانو ئەپەندىنىڭ ئەدەبىي جەڭ خەۋەرلىرىگە ئىشەنمەيدىغان بولىدۇ.

ف • ئېنگېلس

1890-يىل 4-ئاينىڭ 25-كۈنى لوندون

# 1-بۆلۇم

# تاۋار ۋە پۇل

## 1-باب
## تاۋار

### 1 . تاۋاردىكى ئىككى ئامىل :
### ئىستېمال قىممىتى ۋە قىممەت
### (قىممەت سۇبستانسىيىسى ۋە قىممەت مىقدارى )

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرۇۋاتقان جەمئىيەتنىڭ بايلىقى «ناھايىتى زور تاۋار توپلانمىسى» بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ[1]، ئايرىم تاۋار بۇ بايلىقنىڭ ئېلېمېنت شەكلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . شۇڭا ، بىزنىڭ تەتقىقاتىمىز تاۋارنى تەتقىق قىلىشتىن باشلىنىدۇ .

تاۋار ـــ ئالدى بىلەن تاشقى ئوبيېكت ، ئۆزىگە خاس خۇسۇسىيەت ئارقىلىق كىشىلەرنىڭ مەلۇم ئېھتىياجىنى قاندۇرىدىغان نەرسە . بۇنداق ئېھتىياجنىڭ قانداق خاراكتېردىكى ئېھتىياج بولۇشى ، مەسىلەن ، نەپسدىن كېلىپ چىققان ياكى

(1) كارل ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1859-يىل بېرلىن نەشرى 3-بەت.[53]

خىيالدىن كېلىپ چىققان ئېھتىياج ئىكەنلىكى بۇ يەردىكى مەسىلە بىلەن مۇناسىۋەتسىز[2]. بۇ يەردىكى مەسىلە نەرسىنىڭ كىشىلەرنىڭ ئېھتىياجىنى قانداق قاندۇرۇشىدا ئەمەس، تىرىكچىلىك ۋاستىسى يەنى ئىستېمال بۇيۇمى سۈپىتىدە بىۋاستە قاندۇرۇشىدىمۇ ياكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە ۋاستىلىك قاندۇرۇشىدىمۇ ئەمەس.

ھەر بىر كېرەكلىك نەرسىنى، مەسىلەن تۆمۈر، قەغەز قاتارلىقلارنى سۈپەت، سان جەھەتتىن تەكشۈرۈشكە بولىدۇ. ھەر بىر شۇنداق نەرسە نۇرغۇنلىغان خۇسۇسىيەتلەر يىغىندىسىدىن ئىبارەت، شۇڭا ئۇ ئۆزىنىڭ تۈرلۈك تەرەپلىرى ئارقىلىق كېرەكلىك بولىدۇ. شۇ تۈرلۈك تەرەپلەرنى بايقاش ئارقىلىق نەرسىنى كۆپ خىل ئىستېمال قىلىش ئۇسۇلىنى تېپىش تارىخنىڭ ئىشى،[3] كېرەكلىك نەرسىلەرنىڭ مىقدارىنى ئۆلچەشنىڭ ئىجتىمائىي ئۆلچىمىنى تېپىشمۇ شۇنداق. تاۋارلارنىڭ ئۆلچىمى شۇنىڭ ئۈچۈن پەرقلىنىدۇكى، بەزىلىرى ئۆلچىنىدىغان نەرسىنىڭ خۇسۇسىيىتىنىڭ ئوخشىماسلىقىدىن شۇنداق بولسا، بەزىلىرى شۇنداق ئادەت بولۇپ قالغانلىقتىن بولىدۇ.

نەرسە ئۆز رولى ئارقىلىق ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە

(2) «ئېھتىياجدىن ئارزۇ كېلىپ چىقىدۇ، ئارزۇ روھنىڭ ئىشتىياھى، بۇ گويا ئاچ قالغانغا ئوخشاشلا تەبىئىي بولىدۇ... «نەرسە»لەرنىڭ زور كۆپچىلىكى قىممەتكە ئىگە بولىدۇ، چۈنكى ئۇلار روھنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرىدۇ.» (نىكولاس باربون «يېڭى پۇل قۇيۇش. دالوك ئەپەندىنىڭ پۇل قىممىتىنى ئۆستۈرۈش توغرىسىدىكى پىكرى» 1696-يىل لوندون نەشرى 2-، 3-بەتلەر)

(3) «نەرسىلەرنىڭ ئىچكى ئالاھىدىلىكى بولىدۇ (باربون مۇشۇ مەخسۇس تىل ئارقىلىق ئىستېمال قىممىتىنى ئىپادىلەيدۇ)، بۇنداق ئالاھىدىلىك ھەرقانداق يەردە ئوخشاش بولىدۇ، مەسىلەن ماگنىتنىڭ تۆمۈرنى تارتىش ئالاھىدىلىكى ئەنە شۇنىڭ جۈملىسىدىن.» (نىكولاس باربون «يېڭى پۇل قۇيۇش. دالوك ئەپەندىنىڭ پۇل قىممىتىنى ئۆستۈرۈش توغرىسىدىكى پىكرى» 1696-يىل لوندون نەشرى 6-بەت) ماگنىتنىڭ تۆمۈرنى تارتىش خۇسۇسىيىتى ئۇنىڭ شۇ خۇسۇسىيىتى ئارقىلىق ماگنىت قۇتۇپى بايقالغاندىن كېيىنلا پايدىلىق بولۇپ قالدى.



بولىدۇ.[4] لېكىن بۇنداق رول بوشلۇقتا مۇئەللەق تۇرمايدۇ. ئۇ تاۋار جىسمىنىڭ خۇسۇسىيىتىگە باغلىق بولىدۇ، تاۋار جىسمىدىن مۇستەسنا ھالدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرالمايدۇ. شۇڭا، تاۋار جىسمىنىڭ ئۆزى، مەسىلەن تۆمۈر، بۇغداي، ئالماس قاتارلىقلار ئىستېمال قىممىتى ياكى بايلىق ھېسابلىنىدۇ. تاۋار جىسمىنىڭ بۇ خۇسۇسىيىتى كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭ ئىستېمال خۇسۇسىيىتىنى ئۆزلەشتۈرۈۋېلىش يولىدا سەرپ قىلغان ئەمگىكىنىڭ ئاز-كۆپ بولۇشىغا باغلىق بولمايدۇ. ئىستېمال قىممىتىنى تەكشۈرۈشتە، ئۇنىڭ مىقدارىنىڭ مۇئەييەن بولۇشى ھامان ئالدىنقى شەرت قىلىنىدۇ، مەسىلەن بىر دۈژنا سائەت، بىر گەز گەزمال، بىر توننا تۆمۈر دېگەندەك. تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى تاۋارشۇناسلىقتىن ئىبارەت بۇ پەننى ماتېرىيال بىلەن تەمىن ئېتىدۇ.[5] ئىستېمال قىممىتى ئىستېمال ياكى سەرپىيات داۋامىدىلا رېئاللىشىدۇ. بايلىقنىڭ ئىجتىمائىي شەكلى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئىستېمال قىممىتى ھامان بايلىقنىڭ ماددىي مەزمۇنىنى تەشكىل قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇ بىز تەكشۈرىدىغان ئىجتىمائىي شەكىلدە يەنە ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ ماددىي نامايەندىسى بولۇپمۇ ھېسابلىنىدۇ.

(4) «ھەرقانداق نەرسىنىڭ تەبىئىي Worth [قىممىتى] ئۇنىڭ زۆرۈر ئېھتىياجنى قاندۇرالىشىغا ياكى كىشىلەرنىڭ تۇرمۇشىغا قولايلىق يارىتىپ بېرەلىشىگە باغلىق بولىدۇ.» (جون لوك «ئۆسۈمنى چۈشۈرۈشنىڭ ئاقىۋىتى توغرىسىدا قىسقىچە مۇلاھىزە (1691-يىلى)» «جون لوك ئەسەرلىرى توپلىمى» 1777-يىل لوندون نەشرى 2-توم 28-بەت) 17-ئەسىردە ئەنگلىيە يازغۇچىلىرىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى «worth» سۆزى بىلەن، ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى «value» سۆزى بىلەن ئىپادىلەيدىغانلىقى بىزگە مەلۇم ئىدى؛ بۇنداق ئىپادىلەش ئىنگلىز تىلىنىڭ روھىغا تامامەن ئۇيغۇن كېلىدۇ، چۈنكى بۇ تىل بىۋاستە مەۋجۇت نەرسىنى گېرمان تىلى ئېتىمولوگىيىسى بىلەن، ئەكس ئەتتۈرۈلىدىغان نەرسىنى رومان تىلى ئېتىمولوگىيىسى بىلەن ئىپادىلەشنى ياخشى كۆرىدۇ.

(5) بۇرژۇئا جەمئىيىتىدە ھەر بىر ئادەم تاۋار سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە ئېنسىكلوپېدىك تاۋار بىلىمىگە ئىگە، دەپ قارايدىغان قانۇن تەقلىدىيچىلىكى ھۆكۈم[54] سۈرمەكتە.

ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئالدى بىلەن بىر خىل ئىستېمال قىممىتىنىڭ باشقا بىر خىل ئىستېمال قىممىتىگە ئالماشتۇرۇلۇشىدىكى مىقدار مۇناسىۋىتى ياكى زامان ۋە ماكانغا قاراپ ئۇزلۇكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان مىقدار نىسبىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ [(6)] ، شۇڭا ، ئالماشتۇرۇش قىممىتى خۇددى تاسادىپىي ، نوقۇل نىسپىي نەرسىدەك ، يەنى تاۋارنىڭ ئۆزىگە خاس ئىچكى ئالماشتۇرۇش قىممىتى (valeur intrinsèque ) سۇپەت سۆزىگە زىتتەك كۆرىنىدۇ [①][(7)] . ئەمدى بۇ مەسىلىنى ئىلگىرىلەپ تەكشۇرۇپ كۆرەيلى .

مۇئەييەن مىقدارىدىكى مەلۇم بىر تاۋار ، مەسىلەن ، بىر كۋارتېر بۇغداي x مىقدارىدىكى ئاياغ مېيىغا ياكى y مىقدارىدىكى دۇردۇنغا ، ياكى z مىقدارىدىكى ئالتۇن قاتارلىقلارغا ئالماشتۇرۇلىدۇ ، قىسقىسى ، زادىلا ئوخشىمايدىغان ھەر خىل نىسبەت بويىچە باشقا تاۋارلارغا ئالماشتۇرۇلىدۇ . دېمەك ، بۇغداي بىرلا خىل ئالماشتۇرۇش قىممىتىگە ئەمەس ، بەلكى نۇرغۇن خىل ئالماشتۇرۇش قىممىتىگە ئىگە . x مىقدارىدىكى ئاياغ مېيى ،

(6) «قىممەت بىر نەرسىنىڭ باشقا بىر نەرسىگە، مۇئەييەن مىقدارىدىكى بىر مەھسۇلاتنىڭ مۇئەييەن مىقدارىدىكى يەنە بىر مەھسۇلاتقا ئايرىۋاشلىنىش مۇناسىۋىتىنى كۆرسىتىدۇ.» (لې تروسنې «ئىجتىمائىي مەنپەئەت توغرىسىدا»، دېر تۈزگەن «دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى» 1846-يىلى پارىژ نەشرى 889-بەت) گە [بېسىلغان]

(7) «ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئىچكى ئالماشتۇرۇش قىممىتى بولۇشى ناتايىن.» (ن • باربون «يېڭى پۇل قۇيۇش. دالوك ئەپەندىنىڭ پۇل قىممىتىنى ئۆستۈرۈش توغرىسىدىكى پىكرى» 6-بەت) ياكى باتلېر دېگەنگە ئوخشاش:

«نەرسىنىڭ قىممىتى
شۇ نەرسىنىڭ بەدىلىگە ئالماشتۇرۇلىدىغان نەرسىگە يارىشا بولىدۇ.»[65]

① «سۇپەت سۆزىگە زىت»نىڭ ئەسلىي تېكىستى «contradictio in adjecto» بولۇپ ، ئۇ «يۇمۇلاق چاسا» ، «ياغاچ تۆمۈر» دېگەنگە ئوخشاش زىت سۆزلەرنى كۆرسىتىدۇ . ——تۈزگۈچىدىن



y مىقدارىدىكى دۇردۇن ، z مىقدارىدىكى ئالتۇن قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى بىر كۋارتېر بۇغداينىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتى بولغانىكەن ، ئۇنداقتا ، x مىقدارىدىكى ئاياغ مېيى ، y مىقدارىدىكى دۇردۇن ، z مىقدارىدىكى ئالتۇن قاتارلىقلار بىرى بىرىنىڭ ئورنىنى ئالالايدىغان ياكى تەڭ بولغان ئالماشتۇرۇش قىممىتى بولىدۇ . بۇنىڭدىن مەلۇمكى ، بىرىنچىدىن ، ئوخشاش بىر تۈردىكى تاۋارنىڭ ھەر خىل ئۈنۈملۈك ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئوخشاش بىر نەرسىنى ئىپادىلەيدۇ . ئىككىنچىدىن ، ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئۆزىدىن پەرقلىنىدىغان مەلۇم مەزمۇننىڭ ئىپادىلىنىش ئۇسۇلى ، «ئىپادىلىنىش شەكلى»دىنلا ئىبارەت ، خالاس .

ئەمدى بىز ئىككى خىل تاۋارنى مەسىلەن بۇغداي بىلەن تۆمۈرنى ئالايلى ، ئىككىسىنى ئالماشتۇرۇش نىسبىتىنىڭ قانداق بولۇشىغا قارىماي ، ھامان بىر تەڭلىمە بىلەن ئىپادىلەشكە بولىدۇ : مۇئەييەن مىقدارىدىكى بۇغداي مەلۇم مىقدارىدىكى تۆمۈرگە تەڭ بولىدۇ ، مەسىلەن بىر كۋارتېر بۇغداي = a سېنتنېر تۆمۈر بولىدۇ . بۇ تەڭلىمە نېمىنى چۈشەندۈرىدۇ؟ ئۇ بىر-بىرىگە ئوخشىمايدىغان ئىككى خىل نەرسىدە—بىر كۋارتېر بۇغداي ۋە a سېنتنېر تۆمۈردە تەڭ مىقداردا بىر ئورتاق نەرسە بارلىقىنى چۈشەندۈرىدۇ . شۇڭا بۇ ھەر ئىككىلا نەرسە ئۈچىنچى خىل نەرسىگە تەڭ بولىدۇ ، ئۈچىنچى خىل نەرسىنىڭ ئۆزى شۇ ئىككى نەرسىنىڭ بىرىنچىسىمۇ ، ئىككىنچىسىمۇ بولمايدۇ . دېمەك ، بۇ ئىككى نەرسىنىڭ ھەر بىرى ئالماشتۇرۇش قىممىتىلا بولىدىكەن ، مۇقەررەر تۈردە ئەنە شۇ ئۈچىنچى نەرسە بولۇشى كېرەك .

بۇنى ئاددىي گېئومېترىك مىسال بىلەن چۈشۈندۈرۈشكە بولىدۇ . تۈز سىزىق شەكىللىك خىلمۇخىل دائىرىنى بەلگىلەش ۋە سېلىشتۇرۇپ كۆرۈش ئۈچۈن ، ئۇنى ئۈچ بۇلۇڭ شەكلىگە

كەلتۈرۈپ بۆلىمىز ، ئۇ ئۈچ بۇلۇڭ شەكىلنى يەنە ئۇنىڭ تاشقى شەكلىگە پۈتۈنلەي ئوخشىمايدىغان يەنى ئۇنىڭ تېگى بىلەن ئېگىزلىك كۆپەيتمىسىنىڭ تەڭ يېرىمىنى كۆرسىتىدىغان ئىپادىگە كەلتۈرىمىز . تۈرلۈك تاۋارلارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىمۇ ئورتاق بىر نەرسىگە ئايلاندۇرۇلسا ، ئۇلارنىڭ ھەرقايسىسى شۇ ئورتاق نەرسىلەر مىقدارىنىڭ ئاز-كۆپلۈكىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ .

بۇنداق ئورتاق نەرسە تاۋارنىڭ گېئومېتىرىك ، فىزىكىلىق ، خىمىيىلىك خۇسۇسىيىتى ياكى باشقا تەبىئىي خۇسۇسىيىتى بولالمايدۇ . تاۋارنىڭ جىسمىغا خاس خۇسۇسىيىتى ئۇستىدە ئۇلارنىڭ تاۋارنى كېرەكلىك نەرسىگە ئايلاندۇرۇش ئارقىلىق ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە قىلىدىغانلىقىدىن ئالغاندىلا ئاندىن مۇلاھىزە يۈرگۈزۈشكە بولىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، تاۋار ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتىدىكى روشەن ئالاھىدىلىك شۇكى ، ئۇنىڭدا تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى ھېسابقا ئېلىنمايدۇ . تاۋار ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتىدە نىسبەت مۇۋاپىق بولسىلا ، بىر خىل ئىستېمال قىممىتى باشقا ھەرقانداق بىر خىل ئىستېمال قىممىتىگە تامامەن تەڭ بولىدۇ ۋە ياكى باربون بوۋاي ئېيتقاندەك :

«ئالماشتۇرۇش قىممىتى تەڭ بولسىلا، بىر خىل تاۋار ئىككىنچى بىر خىل تاۋار بىلەن ئوخشاش بولىدۇ. ئالماشتۇرۇش قىممىتى تەڭ بولغان تاۋارلار ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق پەرق ياكى ئايرىملىق بولمايدۇ.» (8)

## تاۋار ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە ئەڭ ئاۋۋال سۈپەت

(8) «ئالماشتۇرۇش قىممىتى تەڭ بولسىلا، بىر خىل تاۋار ئىككىنچى بىر خىل تاۋار بىلەن ئوخشاش بولىدۇ. ئالماشتۇرۇش قىممىتى نەڭ بولغان تاۋارلار ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق پەرق ياكى ئايرىملىق بولمايدۇ... قىممىتى 100 فوند سىتېرلىڭلىق قوغۇشۇن ياكى تۆمۈر بىلەن قىممىتى 100 فوند



جەھەتتىن پەرقلىنىدۇ ؛ ئالماشتۇرۇش قىممىتى سۈپىتىدە مىقدار جەھەتتىنلا پەرقلىنىدۇ ، شۇڭا ئۇ ئىستېمال قىممىتىنىڭ بىرەر زەررىسىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ .

ئەگەر تاۋار جىسمىنىڭ ئىستېمال قىممىتى بىر چەتكە قايرىپ قويۇلسا ، ئۇ چاغدا ئۇنىڭ بىرلا خۇسۇسىيىتى—ئەمگەك مەھسۇلاتىدىن ئىبارەتلا خۇسۇسىيىتى قالىدۇ . لېكىن ئەمگەك مەھسۇلاتىمۇ بىزنىڭ قولىمىزدا ئۆزگەرگەن بولىدۇ . بىز ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى بىر چەتكە قايرىپ قويغانىكەنمىز ، ئۇنداقتا ، ئەمگەك مەھسۇلاتىنى ئىستېمال قىممىتىگە ئايلاندۇرىدىغان ماددىي تەركىبىي قىسىملار بىلەن شەكلىنىمۇ بىر چەتكە قايرىپ قويغان بولىمىز . ئۇلار ئەمدى جوزا ، ئۆي ، يىپ ياكى باشقا بىرەر كېرەكلىك نەرسە بولۇشتىن قالغان بولىدۇ . ئۇلارنىڭ ھېس قىلغىلى بولىدىغان ھەممە خۇسۇسىيىتى يوقايدۇ ، ئۇلار ئەمدى ياغاچچىنىڭ ، تامچىنىڭ ، يىپ ئىگىرگۈچىنىڭ ئەمگىكىنىڭ ياكى باشقا بىرەر مۇئەييەن ئۇنۇملۇك ئەمگەكنىڭ مەھسۇلاتى بولۇشتىنمۇ قالىدۇ . ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ كېرەكلىك خۇسۇسىيىتىنىڭ يوقىلىشىغا ئەگىشىپ ، ئەمگەك مەھسۇلاتىدا ئىپادىلىنىدىغان ھەر خىل ئەمگەكنىڭ كېرەكلىك خۇسۇسىيىتىمۇ يوقايدۇ ، شۇ سەۋەبتىن مۇشۇ ئەمگەكلەرنىڭ تۈرلۈك كونكرېت شەكىللىرىمۇ يوقايدۇ . ھەر خىل ئەمگەكلەر ئوتتۇرىسىدا ئەمدى ھېچقانداق پەرق قالمايدۇ ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئوخشاش ئىنسان ئەمگىكىگە ، ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكىگە ئايلىنىدۇ .

ئەمدى بىز ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ قالدۇقلىرىنى

سىتېرلىڭلىق كۈمۈش ۋە ئالتۇن تەڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىگە ئىگە.» (ن • باربون «يېڭى پۇل قۇيۇش. دالوك ئەپەندىنىڭ پۇل قىممىتىنى ئۆستۈرۈش توغرىسىدىكى پىكرى» 53-بەت ۋە 7-بەت)

تەكشۈرۈپ كۆرەيلى ، ئۇلاردا ئەمدى ئوپئوخشاش ، غۇۋا بولغان ئوبيېكتلا قالىدۇ ، ئىنسانلارنىڭ پەرقسىز ئەمگىكىنىڭ ئاددىي قېتىشمىسىلا ، يەنى ئىنسانلارنىڭ ھەرقانداق شەكىلدە سەرپ قىلىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ ئاددىي قېتىشمىسىلا قالىدۇ . بۇ نەرسىلەر ئەمدى شۇنىلا ئىپادىلەيدۇكى ، ئىنسانلار ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىشتا ئەمگەك كۈچى سەرپ قىلغان ، ئۇلاردا ئىنسانلارنىڭ ئەمگەك كۈچى جۇغلانغان . بۇ نەرسىلەر ئۆزلىرىگە ئورتاق بولغان مۇشۇ ئىجتىمائىي سۇبستانسىيىنىڭ جەۋھىرى سۈپىتىدىكى قىممەت—تاۋار قىممىتىدۇر .

تاۋارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتى تاۋار ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتىنىڭ ئۆزىدە بىزگە ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتىگە پۈتۈنلەي مۇناسىۋەتسىز نەرسىگە ئوخشاش ئايان بولغانلىقىنى كۆردۇق . ئەگەر ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى چىقىرىۋەتسەك ، ئۇ چاغدا بىز ئۇلارنىڭ بايىلا بەلگىلەپ بېرىلگەن قىممىتىگە ئېرىشىمىز . شۇڭا ، تاۋارنىڭ ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتىدە ياكى ئالماشتۇرۇش قىممىتىدە ئىپادىلىنىدىغان ئورتاق نەرسە تاۋارنىڭ قىممىتى بولىدۇ . تەكشۈرۈش داۋامىدا بىز ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى قىممەتنىڭ زۆرۈر ئىپادىلىنىش ئۇسۇلى ياكى ئىپادىلىنىش شەكلى سۈپىتىدە يەنە تەكشۈرۈشكە مەجبۇر بولىمىز ، لېكىن بىز ھازىر قىممەتنى ئالدى بىلەن ئۇنداق شەكىلدىن مۇستەسنا ھالدا تەكشۈرۈپ چىقىشىمىز لازىم .

ئىستېمال قىممىتى ياكى مال-مۈلۈك ئۆزىدە ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكىنى ئوبيېكتلاشتۇرغانلىقى ياكى بۇيۇملاشتۇرغانلىقى ئۈچۈنلا قىممەتكە ئىگە بولىدۇ . ئۇنداقتا ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ مىقدارى قانداق ئۆلچىنىدۇ؟ ئۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان «قىممەت ھاسىل قىلغۇچى سۇبستانسىيە»نىڭ يەنى ئەمگەكنىڭ مىقدارى



بىلەن ئۆلچىنىدۇ . ئەمگەك ئۆزىنىڭ مىقدارى ئەمگەك داۋاملاشقان ۋاقىت بىلەن ئۆلچىنىدۇ ، ئەمگەك ۋاقتى يەنە ۋاقىتنىڭ مۇئەييەن بىرلىكلىرى—سائەت ، كۈن دېگەنلەر بىلەن ئۆلچىنىدۇ .

تاۋارنىڭ قىممىتى شۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك مىقدارى بىلەن بەلگىلىنىدىكەن ، ئۇنداقتا تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى قانچىكى ھورۇن ۋە قانچىكى مەلىكىسىز بولسا ، ئۇنىڭ تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كەتكەن ۋاقتى شۇنچە كۆپ بولغاچقا ، ئۇنىڭ تاۋىرىنىڭ قىممىتى شۇنچە يۇقىرى بولىدىكەن-دە ، دەپ قارايدىغانلار بولۇشى مۇمكىن . لېكىن قىممەت سۇبستانسىيىسىنى ھاسىل قىلىدىغان ئەمگەك ئىنسانلارنىڭ ئوخشاش ئەمگىكىدىن ، ئىنسانلارنىڭ ئوخشاش ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپىياتىدىن ئىبارەت بولىدۇ . تاۋار دۇنياسىنىڭ ھەممە قىممىتىدە ئەكس ئېتىدىغان پۈتۈن ئەمگەك كۈچى سان-ساناقسىز ئايرىم ئەمگەك كۈچلىرىدىن تەركىب تاپىدىغان بولسىمۇ ، بۇ يەردە ئىنسانلارنىڭ ئوخشاش ئەمگەك كۈچى سۈپىتىدە ئايان بولىدۇ . مۇشۇنداق ھەر بىر ئايرىم ئەمگەك كۈچى باشقا ئەمگەك كۈچىگە ئوخشاش ، ئىنسانلارنىڭ ئوخشاش ئەمگەك كۈچى بولىدۇ ، ئۇ ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە ئەمگەك كۈچى خاراكتېرىگە ئىگە بولغاندىلا ، مۇشۇنداق ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە ئەمگەك كۈچىگە خاس رول ئوينايدۇ-دە ، نەتىجىدە تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتا ئوتتۇرىچە زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى ياكى ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىلا سەرپ قىلىنىدۇ . ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى دېگىنىمىز ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەۋجۇت نورمال ئىجتىمائىي شارائىتىدا ، ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە مەلىكىلىك دەرىجىسى ۋە سىجىللىقى ئاستىدا ، مەلۇم بىر ئىستېمال قىممىتىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېتىدىغان ئەمگەك ۋاقتىنى كۆرسىتىدۇ .

مەسىلەن ، ئەنگلىيىدە پار كۈچى بىلەن ئىشلەيدىغان توقۇش ماشىنىسى[56] ئىشقا سېلىنغاندىن كېيىن ، مۇئەييەن مىقداردىكى يىپتىن گەزمال توقۇش ئۈچۈن كېتىدىغان ئەمگەك بۇرۇنقىغا قارىغاندا يېرىم باراۋەر ئازايغان بولۇشى مۇمكىن ، ئەمەلىيەتتە ، ئەنگلىيە قولدا توقۇش ئىشچىلىرىنىڭ سەرپ قىلىدىغان ئەمگەك ۋاقتى ئىلگىرىكىگە ئوخشاش بولۇۋەرگەن ، لېكىن بۇ چاغدا ئىشچىنىڭ بىر سائەتلىك شەخسىي ئەمگەك مەھسۇلاتى يېرىم سائەتلىك ئىجتىمائىي ئەمگەككىلا ۋەكىللىك قىلىدىغان بولغان ، شۇڭا مەھسۇلات قىممىتىمۇ بۇرۇنقىدىن يېرىم باراۋەر چۈشكەن .

دېمەك ، ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك مىقدارىلا ، ياكى ئىستېمال قىممىتىنى ھاسىل قىلىدىغان ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىلا ئاشۇ ئىستېمال قىممىتىنىڭ قىممەت مىقدارىنى بەلگىلەيدۇ . [9] بۇ يەردە ئايرىم تاۋار شۇ خىلدىكى تاۋارلارنىڭ ئوتتۇرىچە ئەۋرىشكىسى بولىدۇ . [10] شۇڭا ، تەڭ مىقداردىكى ئەمگەكنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ياكى ئوخشاش ئەمگەك ۋاقتىدا ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارلار قىممىتىنىڭ مىقدارى ئوخشاش بولىدۇ . بىر خىل تاۋارنىڭ قىممىتى بىلەن باشقا ھەرقانداق بىر خىل تاۋارنىڭ قىممىتى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت ئالدىنقى تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى بىلەن

(9) ئىككىنچى نەشرىگە ئىزاھ: «ئۇلار (تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرى) بىر-بىرى بىلەن ئايرىۋاشلانغاندا، ئۇلارنىڭ قىممىتى ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ۋە ئادەتتە سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك مىقدارى بىلەن بەلگىلىنىدۇ.» («پۇل ئۆسۈمى بولۇپمۇ زايوم ئۆسۈمىگە دائىر بەزى قاراشلار» لوندون نەشرى 36-، 37-بەتلەر) ئۆتكەن ئەسىردە كىشلەرنىڭ دىققىتىنى قوزغىغان بۇ ئىمزاسىز ئەسەرنىڭ قاچان نەشر قىلىنغانلىقى ئەسكەرتىلمىگەن، لېكىن ئۇنىڭ مەزمۇنىدىن قارىغاندا، گېئورگ II زامانىدا يەنى تەخمىنەن 1739- ياكى 1740-يىللىرى نەشر قىلىنغانلىقى مەلۇم.

(10) «ئوخشاش تۈردىكى مەھسۇلاتلارنىڭ ھەممىسى ئەمەلىيەتتە مىقدارىنىلا تەشكىل قىلىدۇ، بۇنداق مىقدارنىڭ باھاسى بىر پۈتۈن بەلگىلىنىدۇ، ئالاھىدە ئەھۋالغا قاراپ ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان بولمايدۇ.» (لې تروسنې «ئىجتىمائىي مەنپەئەت توغرىسىدا» 893-بەت)



كېيىنكى تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتتىن ئىبارەت . «ھەممە تاۋار قىممەت سۈپىتىدە مۇئەييەن مىقدارنىڭ قاتۇرۇلغان ئەمگەك ۋاقتىدىنىلا ئىبارەت .» [11]

دېمەك ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى ئۆزگەرمىسە ، تاۋار قىممىتىنىڭ مىقدارىمۇ ئۆزگەرمەيدۇ . لېكىن تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى ئەمگەك ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ ھەر قېتىملىق ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ . ئەمگەك ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ مۇرەككەپ ئەھۋاللار بىلەن ، جۈملىدىن ، ئىشچىلارنىڭ ئوتتۇرىچە ماھىرلىق دەرىجىسى بىلەن ، ئىلىم-پەننىڭ تەرەققىيات سەۋىيىسى ۋە ئۇنىڭ ھۈنەر-سەنئەتتە تەتبىقلىنىش دەرىجىسى بىلەن ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئىجتىمائىي بىرلىشىش بىلەن ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ كۆلىمى ۋە رولى بىلەن شۇنىڭدەك تەبىئىي شارائىت بىلەن بەلگىلىنىدۇ . مەسىلەن ، ئوخشاش ئەمگەك مىقدارى ھوسۇل ياخشى بولغان يىلى سەككىز خاند ، ھوسۇل كەم بولغان يىلى تۆت خاند بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەك بەدىلىگە رۇدىغا گاداي كاندىكىگە قارىغاندا رۇدىغا باي كاندىن تېخىمۇ نۇرغۇن مېتال ئالغىلى بولىدۇ ۋە باشقىلار . ئالماس يەر پوستىدا ناھايىتى كەم ئۇچرايدۇ ، شۇڭا ئۇنى تېپىشقا ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ناھايىتى كۆپ ئەمگەك ۋاقتى كېتىدۇ . دېمەك ، كىچىككىنە بىر تال ئالماس ناھايىتى نۇرغۇن ئەمگەككە ۋەكىللىك قىلىدۇ . ژېكوپ ئالتۇننىڭ تولۇق ئۆز قىممىتى بىلەن تۆلىنىشىدىن شۇبھىلىنىدۇ .

(11) كارل ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1859-يىل بېرلىن نەشرى 6-بەت. [57]

[58] ئالماس ھەققىدە تېخىمۇ شۇنداق دېگىلى بولىدۇ. ئېشۋېگىنىنىڭ دېيىشىچە، برازىلىيە ئالماس كانلىرىدا 80 يىل داۋامىدا قېزىۋېلىنغان ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ باھاسى 1823-يىلى برازىلىيە شېكەر قومۇش پىلانتاتسىيىسى ياكى قەھۋە پىلانتاتسىيىسىدىن ئېلىنغان بىر يېرىم يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ئوتتۇرىچە باھاسىغا يەتمەيتتىكەن، [59] گەرچە ئالماسقا كۆپلەپ ئەمگەك سەرپ قىلىنغان ھەم شۇ ۋەجىدىن ئۇنىڭ قىممىتى كۆپلەپ ئېشىپ كەتكەن بولسىمۇ، ئەگەر تېپىلغان كان رۇدىغا باي كان بولغان بولسا، ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەك بەدىلىگە تېخىمۇ كۆپلەپ ئالماس يارىتىلاتتى، ئۇنىڭ قىممىتىمۇ تۆۋەن بولاتتى. ئەگەر ئازراق ئەمگەك بىلەن كۆمۈرنى ئالماسقا ئايلاندۇرغىلى بولسىدى، ئۇ چاغدا ئالماسنىڭ قىممىتىمۇ خىشنىڭ قىممىتىدىن تۆۋەن بولاتتى. دېمەك ئەمگەك ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ئاشقانسېرى، بىر خىل بۇيۇمنى ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان ئەمگەك ۋاقتىمۇ شۇنچە ئازىيىدۇ، شۇ بۇيۇمدا كرىستاللىشىدىغان ئەمگەك مىقدارىمۇ شۇنچە ئازىيىدۇ، ئۇ بۇيۇمنىڭ قىممىتىمۇ شۇنچە تۆۋەن بولىدۇ. ئەكسىچە بولغاندا، ئەمگەك ئىشلەپچىقىرىش كۈچى تۆۋەنلىگەنسېرى، بىر خىل بۇيۇمنى ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىمۇ شۇنچە ئاشىدۇ، شۇ بۇيۇمنىڭ قىممىتىمۇ شۇنچە ئاشىدۇ. دېمەك، تاۋارنىڭ قىممەت مىقدارى شۇ تاۋاردا ئىپادىلەنگەن ئەمگەك مىقدارىغا توغرا تاناسىپ بولغان ۋە شۇ ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىگە تەتۈر تاناسىپ بولغان رەۋىشتە ئۆزگىرىدۇ.

بىرەر نەرسە قىممەت بولماي، ئىستېمال قىممىتى بولۇشى مۇمكىن. ئۇ نەرسە ئەمگەك تۈپەيلىدىن ئەمەس، بەلكى ئادەملەر ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان ئەھۋالدا شۇنداق بولىدۇ. مەسىلەن،



ھاۋا، بوز يەر، تەبىئىي ئوتلاق، تەبىئىي ئورمان قاتارلىقلار. مەلۇم بىر نەرسە كېرەكلىك نەرسە بولۇشى، يەنە كېلىپ ئىنسان ئەمگىكىنىڭ مەھسۇلاتى بولۇشى، لېكىن تاۋار بولماسلىقى مۇمكىن. كىمكى ئۆز مەھسۇلاتى بىلەن ئۆز ئېھتىياجىنى قاندۇرسا، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقارغىنى ئىستېمال قىممىتىلا بولىدۇكى، تاۋار بولمايدۇ. ئۇ كىشى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىستېمال قىممىتى يارىتىش بىلەنلا قالماي، باشقىلار ئۈچۈن ئىستېمال قىممىتى يارىتىشى، يەنى ئىجتىمائىي ئىستېمال قىممىتى يارىتىشى كېرەك. 〔يارانقاندىمۇ ئاددىيلا باشقىلار ئۈچۈن يارىتىپ بەرمەيدۇ. ئوتتۇرا ئەسىردە دېھقانلار فېئوداللار ئۈچۈن ئالۋاڭ ئاشلىقى، پوپلار ئۈچۈن ئۆشرە ئاشلىقى ئىشلەپچىقىراتتى. لېكىن مەيلى ئالۋاڭ ئاشلىقى بولسۇن، ياكى ئۆشرە ئاشلىقى بولسۇن، ھەر ئىككىلىسىلا خەق ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىلغانلىقى ئۈچۈن تاۋار بولالمايتتى. مەھسۇلات تاۋار بولۇش ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە پايدىلىنىدىغان ئادەمنىڭ قولىغا ئايرىۋاشلاش ۋاسىتىسى بىلەن ئۆتۈشى لازىم[11a] 〕 دېمەك، قىممەتلا بولۇپ، ئىستېمال بۇيۇمى بولالمايدىغان ھېچقانداق نەرسە بولمايدۇ. ئەگەر نەرسە كېرەكسىز نەرسە بولسا، ئۇنىڭغا كەتكەن ئەمگەكمۇ كېرەكسىز ئەمگەك بولىدۇ، ئۇنى ئەمگەك دەپ ھېسابلاشقا بولمايدۇ، شۇڭا ئۇنىڭدىن قىممەت شەكىللەنمەيدۇ.

## 2. تاۋاردا ئىپادىلىنىدىغان ئەمگەكنىڭ ئىككى ياقلىمىلىق بولۇشى

(11a) تۈتىنچى نەشرىگە ئىزاھ: ئىسكوپكا ئىچىگە ئېلىنغان سۆزنى مەن قوشتۇم، چۈنكى مۇشۇ سۆز كىرگۈزۈلمىسە، ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزىمۇ ئىستېمال قىلمايدىغان مەھسۇلاتنەك، ماركسمۇ تاۋار دەپ

بىز باشتا تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى ۋە ئالماشتۇرۇش قىممىتىدىن ئىبارەت ئىككى ياقلىما نەرسە ئىكەنلىكىنى كۆردۇق . كېيىن مەلۇم بولدىكى ، ئەمگەكمۇ قىممەتتە ئىپادىلىنىدىغانلىقىدىن ئالغاندا ، ئىستېمال قىممىتىنى ياراتقۇچى سۈپىتىدە ئىگە بولىدىغان ئالاھىدىلىكلىرىنى يوقىتىدۇ . تاۋارغا سىڭگەن ئەمگەكنىڭ بۇنداق ئىككى ياقلىمىلىق بولۇشىنى مەن بىرىنچى بولۇپ تەنقىدىي ئاساستا ئىسپات قىلغانىدىم .[12] بۇ نۇقتا سىياسىي ئىقتىسادنى چۈشىنىشنىڭ تۈگۈنى ، شۇڭا بۇ يەردە ئۇنى تەپسىلىيرەك ئىزاھلاپ ئۆتىمەن .

بىز ئىككى خىل تاۋارنى ، مەسىلەن 1 چاپان ۋە 10 يارد كاناپنى مىسالغا ئالايلى . چاپاننىڭ قىممىتى كاناپنىڭ قىممىتىدىن بىر ھەسسە يۇقىرى ، دەپ پەرەز قىلايلى ، 10 يارد كاناپ = w دەپ پەرەز قىلساق ، 1 چاپان = 2w بولىدۇ .

چاپان بىر خىل ئالاھىدە ئىستېمالنى قاندۇرىدىغان ئىستېمال قىممىتى ھېسابلىنىدۇ . ئۇنى تەييارلاش ئۈچۈن ئالاھىدە خىلدىكى ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى ئېلىپ بېرىشقا توغرا كېلىدۇ . بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى ئۆزىنىڭ مەقسىتى ، مەشغۇلات ئۇسۇلى ، ئوبيېكتى ، ۋاسىتىسى ۋە نەتىجىسى بىلەن بەلگىلىنىدۇ . ئۆز مەھسۇلاتى ئىستېمال قىممىتى بولىدىغان ياكى ئۆز مەھسۇلاتىنى ئىستېمال قىممىتى قىلىش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ كېرەكلىك ئەمگەك ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدىغان ئەمگەكنى بىز قىسقىچە قىلىپ كېرەكلىك ئەمگەك دەپ ئاتايمىز . مۇشۇ نۇقتىئىنەزەر بويىچە ، ئەمگەك ھامان ئۆزىنىڭ كېرەكلىك ئۈنۈمىگە بىرلەشتۈرۈلۈپ تەكشۈرۈلىدۇ .

---

قارىغاندەك خاتا چۈشەنچە كېلىپ چىقىدىكەن. — ف • ئې.

(12) كارل ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1859-يىل بېرلىن نەشرى، 12-، 13-بەتلەر.[60]



چاپان بىلەن كاناپ سۈپەت جەھەتتىن باشقا-باشقا ئىستېمال قىممىتى ھېسابلىنىدۇ ، خۇددى شۇنىڭغا ئوخشاش ، ئۇلارنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى بەلگىلەيدىغان ئەمگەك ، يەنى تىكىش بىلەن توقۇشمۇ سۈپەت جەھەتتىن ئوخشىمايدۇ . ئەگەر بۇ نەرسىلەر ئوخشاشمىغان سۈپەتتىكى ئىستېمال قىممەتلىرى بولمىسا ، شۇنىڭ بىلەن ئوخشاشمىغان سۈپەتتىكى كېرەكلىك ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى بولمىسا ، بىرى-بىرى بىلەن ھەرگىزمۇ تاۋار سۈپىتىدە قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرالمايدۇ . چاپان چاپانغا ئالماشتۇرۇلمايدۇ ، بىر خىل ئىستېمال قىممىتى شۇ خىلدىكى ئىستېمال قىممىتىگە ئالماشتۇرۇلمايدۇ .

تۈرلۈك ئىستېمال قىممەتلىرى يىغىندىسىدا ياكى تاۋار جىسىم يىغىندىسىدا شۇنىڭغا ئوخشاشلا خىلمۇخىل بولغان ، خىلى ، تۈرى ، ئائىلىسى ، كەنجە تۈرى ، ئۆزگەرگەن تۈرى بويىچە ئايرىلغان كېرەكلىك ئەمگەك يىغىندىسى يەنى ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى ئەكس ئېتىدۇ . بۇنداق ئىش تەقسىماتى—تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنىڭ شەرتى ، گەرچە بۇنى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى—ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنىڭ شەرتى ، دەپ ئەكسىچە دېگىلى بولمىسىمۇ . قەدىمكى ھىندىستان كوممۇنىسىدا[61] ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى بولغانىدى ، ئەمما مەھسۇلات تاۋار بولالمايتتى . ياكى يېقىنراقتىن مىسال ئالايلى ، ھەر بىر زاۋۇتتا سىستېمىلىق ئىش تەقسىماتى بولاتتى ، لېكىن بۇنداق ئىش تەقسىماتى ئىشچىلارنىڭ ئۆز مەھسۇلاتلىرىنى ئالماشتۇرۇشىدىن كېلىپ چىقمايتتى . پەقەت بىر-بىرىگە بېقىنماي مۇستەقىل تۇرىدىغان شەخسىي ئەمگەك مەھسۇلاتلا تاۋار سۈپىتىدە بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى قويۇلاتتى .

دېمەك ، ھەر بىر تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىدە مۇئەييەن

مەقسەتلىك ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى ياكى كېرەكلىك ئەمگەك بولىدۇ . ئەگەر ھەر خىل ئىستېمال قىممەتلىرىدە ئوخشاش بولمىغان سۈپەتتىكى كېرەكلىك ئەمگەك بولمىسا ، ئۇلار بىر-بىرى بىلەن تاۋار سۈپىتىدە قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرالمايدۇ . مەھسۇلات ئومۇمىيۈزلۈك تاۋار شەكلىنى ئالىدىغان جەمئىيەتتە يەنى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلار جەمئىيىتىدە ، مۇستەقىل ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ خۇسۇسىي ئىشى سۈپىتىدە ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل داۋام قىلىدىغان ھەر خىل كېرەكلىك ئەمگەكلەر ئوتتۇرىسىدىكى سۈپەت جەھەتتىكى بۇنداق پەرقلەر راۋاجلىنىپ كۆپ تارماقلىق سىستېمىغا ، ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىغا ئايلىنىدۇ .

چاپانغا كەلسەك ، مەيلى ئۇنى تىككۈچىنىڭ ئۆزى كەيسۇن ياكى خېرىدار كەيسۇن ، ئوخشاش . چاپان ھەر ئىككىلا ئەھۋالدا ئىستېمال قىممىتى رولىغا ئىگە بولىدۇ . شۇنىڭغا ئوخشاش ، چاپان ۋە چاپاننى ياراتقان ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ ئۆزىمۇ تىككۈچىلىك ئەمگىكىنىڭ مەخسۇس كەسىپ بولۇپ قېلىشى ، ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىنىڭ بىر مۇستەقىل قىسمى بولۇپ قېلىشى تۈپەيلىدىن ھەرگىز ئۆزگىرىپ كەتمەيدۇ . چاپان كىيىشكە ئېھتىياج چۈشكەن جايلاردا كىيىم تىككۈچىلەر بارلىققا كەلگىچە ، كىيىمنىڭ تىكىلىپ كېلىۋاتقىنىغا نەچچە مىڭ يىل بولۇپ قالغان . لېكىن چاپان ، كاناپ شۇنىڭدەك تەبىئىي مەۋجۇت بولمىغان ھەرقانداق بىر خىل ماددىي بايلىق ئېلېمېنتى ھامان ئالاھىدە تەبىئىي ماددىنى ئىنسانلارنىڭ ئالاھىدە ئېھتىياجىغا ماسلاشتۇرىدىغان مەلۇم مەخسۇس ، مەقسەتلىك ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى ئارقىلىق يارىتىلىشى كېرەك . شۇڭا ، ئىستېمال قىممىتىنى ياراتقۇچى سۈپىتىدىكى ، كېرەكلىك ئەمگەك



سۈپىتىدىكى ئەمگەك ئىنسانلارنىڭ بارلىق ئىجتىمائىي شەكلىگە باغلىق بولمىغان ياشاش شەرتى ، ئىنسانلار بىلەن تەبىئەت ئوتتۇرىسىدا ماددا ئالماشتۇرىدىغان يەنى ئىنسانلار شۇ ئارقىلىق ياشايدىغان مەڭگۈلۈك تەبىئىي زۆرۈرىيەت .

ئىستېمال قىممىتى بولغان چاپان ، كاناپ قاتارلىقلار ، قىسقىچە ئېيتقاندا ، تۈرلۈك تاۋار جىسىملار تەبىئىي ماددا ۋە ئەمگەكتىن ئىبارەت ئىككى خىل ئېلېمېنتنىڭ قوشۇلۇشىدىن تەركىب تاپىدۇ . ئەگەر چاپان ، كاناپ قاتارلىقلار ئۆز ئىچىگە ئالغان ئوخشاش بولمىغان تۈرلۈك كېرەكلىك ئەمگەك يىغىندىسىنى چىقىرىۋەتكەندىمۇ ، ھامان يەنە ئادەم كۈچىنىڭ ياردىمىسىز تەبىئىي مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ماددا ئاساسى قالىدۇ . ئادەم ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا ئۆز رولىنى تەبىئەتنىڭ ئۆزىگە ئوخشاش جارى قىلدۇرالايدۇ ، يەنى ماددىنىڭ شەكلىنىلا ئۆزگەرتەلەيدۇ.[13] بۇنىڭ بىلەنلا قالماي ، شەكلىنى ئۆزگەرتىدىغان ئاشۇنداق ئەمگەك داۋامىدا يەنە تەبىئەت كۈچىنىڭ ياردىمىگىمۇ تايىنىدۇ . شۇڭا ، ئەمگەك ھەرگىز ئۆزى ئىشلەپچىقارغان ئىستېمال قىممىتىنىڭ يەنى ماددىي بايلىقنىڭ بىردىنبىر مەنبەسى بولمايدۇ . خۇددى

(13) «بارلىق ئالەم ھادىسىلىرى مەيلى ئادەم ياراتقان بولسۇن، ياكى تەبىئەتنىڭ ئومۇمىي قانۇنىيىتىدىن بارلىققا كەلگەن بولسۇن، ھەقىقىي يېڭى ئىجادىيەت ھېسابلانمايدۇ، ئۇ پەقەت ماددا شەكلىنىڭ ئۆزگىرىشىدىنلا ئىبارەت. ئادەمنىڭ ئەقىل-پاراستى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش قارىشى ئۈستىدە تەھلىل يۈرگۈزۈۋاتقاندا، قوشۇلۇش بىلەن بۆلۈنۈش ئىزچىل بايقىلىدىغان بىردىنبىر ئامىل. قىممەت ‹ئىستېمال قىممىتىنى كۆرسىتىدۇ، ۋېررى بۇ يەردە دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى تەرەپدارلىرى بىلەن مۇنازىرە قىلىشقاندا، قانداق قىممەت ئۈستىدە سۆزلەۋاتقانلىقىنى ئۆزىمۇ بىلمىگەن› بىلەن بايلىقنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىمۇ خۇددى تۇپراق، ھاۋا ۋە سۇنىڭ ئېتىزدا بۇغدايغا، ياكى ھاشارەت ئاجراتمىلىرىنىڭ كىشىلەرنىڭ قولىدا يىپەككە ئايلاندۇرۇلىدىغانلىقىغا، ياكى بەزى مېتال پارچىلىرىدىن سەپلەپ سائەت قۇراشتۇرۇلىدىغانلىقىغا ئوخشاشلا ئىش.» (پىيرتو ۋېررى «سىياسىي ئىقتىساد ئۈستىدە تەتقىقات» 1771-يىل تۇنجى نەشرى، كۇستودى تۈزگەن «ئىتالىيىدىكى مەشھۇر سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئەسەرلىرى توپلىمى. ھازىرقى زامان قىسمى» 15-توم 21-، 22-بەتلەرگە بېسىلغان)

ۋىليام پېتتى ئېيتقاندەك : ئەمگەك بايلىقنىڭ ئاتىسى ، زېمىن بايلىقنىڭ ئانىسى .[62]

ئەمدى ، ئىستېمال بۇيۇمى سۈپىتىدىكى تاۋارنى قويۇپ تۇرۇپ ، تاۋارنىڭ قىممىتى ئۈستىدە تەكشۈرۈش ئېلىپ بارايلى .

بىز چاپاننىڭ قىممىتى كاناپنىڭ قىممىتىدىن بىر ھەسسە ئۈستۈن تۇرىدۇ ، دەپ پەرەز قىلغانىدۇق . بۇ پەقەت مىقدار پەرقىلا بولغاچقا ، ھازىرچە ئۇنى قويۇپ تۇرىمىز . شۇ نەرسە ئېسىمىزدە بولسۇنكى ، مەسىلەن 1 چاپاننىڭ قىممىتى 10 يارد كاناپنىڭ قىممىتىدىن بىر ھەسسە ئۈستۈن بولسا ، ئۇ چاغدا 20 يارد كاناپ بىلەن 1 چاپان ئوخشاشلا مىقداردىكى قىممەتكە ئىگە بولىدۇ . قىممەت سۈپىتىدە چاپان بىلەن كاناپ — ئوخشاش سۇبستانسىيىگە ئىگە نەرسە ، بىر خىل ئەمگەكنىڭ ئوبيېكتىپ ئىپادىلىنىشى . لېكىن تىكىش ۋە توقۇش سۈپەت جەھەتتىن ئوخشىمايدىغان ئەمگەك . بەزى ئىجتىمائىي ئەھۋاللاردا ئەينى بىر ئادەم گايىدا تىكىدۇ ، گايىدا توقۇيدۇ ، شۇڭا ، ئوخشاش بولمىغان بۇنداق ئىككى خىل ئەمگەك ئۇسۇلى ئوخشاش بولمىغان ئادەمنىڭ خاس مۇقىم فۇنكسىيىسى بولماستىن ، ئەينى بىر ئادەمنىڭ ئەمگىكىدىكى ئۆزگىرىش بولىدۇ ، بۇ خۇددى تىككۈچىمىزنىڭ بۈگۈن تىككەن چاپىنى بىلەن ئەتە تىكىدىغان شىمىنىڭ پەقەت ئوخشاشلا بىر شەخسىي ئەمگەكتىكى ئۆزگىرىشكە ئوخشاشلا بىر ئىش . ئۇنىڭدىن قالسا ، كاپىتالىستىك جەمئىيىتىمىزدە ئەمگەككە بولغان ئېھتىياج يۆنىلىشىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ، ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ مەلۇم قىسمىدا ھامان بەزىدە تىكىش شەكلى قوللىنىلسا ، بەزىدە توقۇش شەكلى قوللىنىلىدۇ ، بۇنى بىر قاراپلا بىلىۋالغىلى بولىدۇ . ئەمگەك شەكلىدە مۇشۇنداق ئۆزگىرىش يۈز بەرگەندە سۈركىلىش كېلىپ چىقماي قالمايدۇ ، لېكىن بۇنداق ئۆزگىرىش



مۇقەرەر يۈز بېرىدۇ . ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتىنىڭ ئالاھىدە خۇسۇسىيىتى بىر چەتكە قايرىپ قويۇلسا ، دېمەك ئەمگەكنىڭ كېرەكلىك خۇسۇسىيىتى بىر چەتكە قايرىپ قويۇلسا ، ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتىدە بىرلا نەرسە قالىدۇ : ئۇ بولسىمۇ ئەمگەك — ئىنسان ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپىياتى . تىكىش بىلەن توقۇش سۈپەت جەھەتتىن باشقا-باشقا ئىشلەپچىقىرىش پائالىيەتلىرى بولسىمۇ ، ھەر ئىككىلىسىدە ئادەمنىڭ مېڭىسى ، مۇسكۇلى ، نېرۋىسى ، قولى قاتارلىقلار ئۈنۈملۈك سەرپ قىلىنىدۇ ، مۇشۇ مەنىدىن ئېيتقاندا ، ئىككىلىسىلا ئىنسان ئەمگىكى ھېسابلىنىدۇ . بۇ ئىنسان ئەمگەك كۈچى سەرپىياتىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل شەكلىدىنلا ئىبارەت . دەرۋەقە ، ئىنسان ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزى يا ئۇنداق ، يا بۇنداق شەكىلدە سەرپ بولۇش ئۈچۈن ئازدۇر-كۆپتۇر تەرەققىي قىلغان بولۇشى كېرەك . لېكىن ، تاۋار قىممىتى ئىنسان ئەمگىكىنىڭ ئۆزىنىڭ ، ئومۇمەن ئىنسان ئەمگىكى سەرپىياتىنىڭ نامايەندىسىدۇر . بۇ خۇددى بۇرژۇئا جەمئىيىتىدە جياڭجۈن ياكى بانكىر مۇھىم رول ئويناپ ، ئادەمنىڭ ئۆزى ئىنتايىن پەس رول ئالىدىغانلىقىغا ئوخشاشلا ئىش .(14) بۇ يەردە ئىنسان ئەمگىكىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاشلا بولىدۇ . ئىنسان ئەمگىكى ھېچقانداق ئالاھىدىلىكى بولمىغان ھەر بىر ئادەمنىڭ ئورگانىزمىدا بولىدىغان ئوتتۇرىچە ئاددىي ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپ قىلىنىشى بولىدۇ . **ئوتتۇرىچە ئاددىي ئەمگەك** تۈرلۈك ئەللەردە ۋە ئوخشاش بولمىغان مەدەنىيەت دەۋرلىرىدە ئوخشاش بولمىغان خاراكتېر

(14) گېگېل «قانۇن پەلسەپىسى» 1840-يىل بېرلىن نەشرى 250-بەت 190-پاراگرافقا قاراڭ.

ئالىسمۇ ، لېكىن مۇئەييەن جەمئىيەتتە مۇئەييەن بولىدۇ . مۇرەككەپرەك ئەمگەك **كۆپەيتىلگەن ئەمگەك** ياكى ئېنىقراق ئېيتقاندا **ھەسسىلەنگەن** ئاددىي ئەمگەك بولىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن ، ئاز مىقدارلىق مۇرەككەپ ئەمگەك كۆپ مىقدارلىق ئاددىي ئەمگەككە باراۋەر بولىدۇ . تەجرىبىلەر بۇنداق ئاددىيلىشىشنىڭ داۋاملىشىپ تۇرىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىدى . بىرەر تاۋار ئەڭ مۇرەككەپ ئەمگەكنىڭ مەھسۇلى بولۇشى مۇمكىن ، لېكىن ئۇنىڭ **قىممىتى** ئۇنى ئاددىي ئەمگەكنىڭ مەھسۇلىغا باراۋەر قىلىپ قويىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ ئۆزى مۇئەييەن مىقداردىكى ئاددىي ئەمگەكنىلا ئىپادىلەيدۇ .[15] ئەمگەكنىڭ تۈرلۈك خىللىرىنى ئۇلار ئۈچۈن ئۆلچەم بىرلىكى بولغان ئاددىي ئەمگەككە ئايلاندۇرۇشنىڭ ھەر خىل نىسبەتىنى ئىشلەپچىقارغۇچىدىن خۇپىيانە ھالدا ئىجتىمائىي جەريان بەلگىلەيدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بۇ ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا ئادەت بويىچە بەلگىلەنگەندەك بىلىنىدۇ . بۇنى ئاددىيلاشتۇرۇش ئۈچۈن ، تۈرلۈك ئەمگەك كۈچلىرىنى بۇنىڭدىن كېيىنكى بايانىمىزدا ئاددىي ئەمگەك كۈچى سۈپىتىدە بىلىمىز ، مۇشۇنداق قىلساق ، ئۇنى ئاددىيلاشتۇرۇش ئاۋارىچىلىقىدىن قۇتۇلىمىز .

دېمەك ، قىممەت سۈپىتىدىكى چاپان بىلەن كاناپتا ، ئۇلارنىڭ

(15) ئوقۇرمەن شۇنىڭغا دىققەت قىلىشى كېرەككى، بۇ يەردە ئىشچىنىڭ بىر ئىش كۈنى ئۈچۈن ئالىدىغان ئىش ھەققى ياكى قىممىتى ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ بىر ئىش كۈنى بويۇملىشىدىغان تاۋار قىممىتى كۆزدە تۇتۇلىۋاتىدۇ. بايانىمىزنىڭ بۇ باسقۇچىدا ئىش ھەققىدىن ئىبارەت بۇ كاتېگورىيىدىن ھازىرچە قەتئىي ئېغىز ئاچمايمىز.[1]

① مۇشۇ تومنىڭ 989-، 1002-بەتلىرىگە قاراڭ . ——تۈزگۈچىدىن



ئىستېمال قىممەتلىرى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق نەزەردىن ساقىت بولغىنىغا ئوخشاش ، ئاشۇنداق قىممەت بولۇپ ئىپادىلەنگەن ئەمگەكتە ئەمگەكنىڭ كېرەكلىك شەكلى ، يەنى تىكىش بىلەن توقۇش ئوتتۇرىسىدىكى پەرقمۇ نەزەردىن ساقىت بولىدۇ . ئىستېمال قىممىتى بولغان چاپان بىلەن كاناپ مۇئەييەن مەقسەتكە مۇۋاپىق بولغان ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتىنىڭ گەز مال ۋە يىپ بىلەن قوشۇلۇشىدىن ئىبارەت ، قىممەت سۈپىتىدىكى چاپان بىلەن كاناپ بولسا ئوخشاش خىلدىكى ئەمگەكنىڭ بىرىكىشىدىن باشقا نەرسە ئەمەس ، خۇددى شۇنىڭغا ئوخشاش ، مۇشۇ قىممەتلەر ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمگەك يىپ ۋە گەزمال بىلەن ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىدە بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس ، بەلكى ئىنسان ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپىياتى بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمگەك ھېسابلىنىدۇ . تىكىش بىلەن توقۇش سۈپەت جەھەتتىن بىر-بىرىدىن پەرق قىلىدىغان بولغاچقا ، ئۇلار ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدىكى چاپان بىلەن كاناپنى ياراتقۇچى مۇھىم ئامىل بولىدۇ ؛ ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئالاھىدە سۈپىتىدىن خالىي قىلىنغانلىقى ، ئىنسان ئەمگىكىدىن ئىبارەت ئوخشاش سۈپەتكە ئىگە بولغانلىقى ئارقىسىدىلا چاپان قىممىتى ۋە كاناپ قىممىتىنىڭ سۇبستانسىيىسى بولىدۇ .

لېكىن ، چاپان بىلەن كاناپ ئادەتتىكى قىممەت بولۇپلا قالماي ، مۇئەييەن مىقداردىكى قىممەت بولىدۇ . بىز 1 چاپاننىڭ قىممىتى 10 يارد كاناپنىڭ قىممىتىدىن بىر ھەسسە ئارتۇق دەپ پەرەز قىلغانىدۇق . ئۇلارنىڭ قىممەت مىقدارىدىكى بۇ پەرق نەدىن كېلىدۇ ؟ بۇ پەرق شۇ يەردىن كېلىدۇكى ، كاناپقا سىڭگەن ئەمگەك چاپانغا سىڭگەن ئەمگەكنىڭ يېرىمىغىلا تەڭ كېلىدۇ ، شۇڭا ، كاناپنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىت چاپاننى ئىشلەپچىقىرىشقا قارىغاندا بىر ھەسسە

كۆپ بولۇشى كېرەك .

دېمەك ، ئىستېمال قىممىتى ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئەھمىيەتلىك بولىدىغىنى تاۋارغا سىڭگەن ئەمگەكنىڭ سۈپىتىدىنلا ئىبارەت ، قىممەت مىقدارى ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئەھمىيەتلىك بولىدىغىنى تاۋارغا سىڭگەن ئەمگەكنىڭ مىقدارىدىنلا ئىبارەت ، ھالبۇكى بۇ ئەمگەك سۈپەت جەھەتتىن پەرقلەنمەيدىغان ئىنسان ئەمگىكىگە ئايلانغان بولىدۇ . ئالدىنقى ئەھۋالدىكى مەسىلە قانداق ئەمگەك قىلىش ، نېمە ئەمگەك مەسىلىسىدۇر ؛ كېيىنكى ئەھۋالدىكى مەسىلە ئەمگەكنىڭ ئاز-كۆپلۈكى ، ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن-قىسقىلىقى مەسىلىسىدۇر . تاۋارنىڭ قىممەت مىقدارى تاۋارغا سىڭگەن ئەمگەك مىقدارىنىلا ئىپادىلىگەنىكەن ، ئۇنداقتا ، مۇئەييەن نىسبەتتىن ئالغاندا ، تۈرلۈك تاۋارلار ھامان تەڭ مىقداردىكى قىممەت بولۇشى كېرەك .

ئەگەر بىر چاپان ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان بارلىق كېرەكلىك ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ئۆزگەرمىسە ، چاپان قىممىتىنىڭ مىقدارى چاپاننىڭ سانى بىلەن بىرگە ئېشىپ بارىدۇ . ئەگەر 1 چاپان x ئىش كۈنىگە ۋەكىللىك قىلسا ، 2 چاپان 2x ئىش كۈنىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ ، كېيىنكىلىرىمۇ مۇشۇ بويىچە بولىۋېرىدۇ . 1 چاپان ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولىدىغان ئەمگەك بىر ھەسسە ئاشىدۇ ياكى ئۇنىڭ تەڭ يېرىمى كېمىيىدۇ ، دەپ پەرەز قىلايلى . ئالدىنقى ئەھۋالدا ، 1 چاپاننىڭ قىممىتى ئىلگىرىكى 2 چاپاننىڭ قىممىتىگە ، كېيىنكى ئەھۋالدا ، 2 چاپاننىڭ قىممىتى ئىلگىرىكى 1 چاپاننىڭ قىممىتىگىلا تەڭ كېلىدۇ ، بۇ ھەر ئىككىلا ئەھۋالدا چاپاننىڭ رولى ئىلگىرىكىگە ئوخشاشلا ، چاپانغا سىڭگەن كېرەكلىك ئەمگەكنىڭ سۈپىتىمۇ ئىلگىرىكىگە ئوخشاشلا بولىدۇ . لېكىن



چاپان ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك مىقدارى ئۆزگىرىدۇ .

تېخىمۇ كۆپ ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئۆزى تېخىمۇ كۆپ ماددىي بايلىق دېمەكتۇر . بىر چاپاندىن ئىككى چاپان كۆپ بولىدۇ . ئىككى چاپاننى ئىككى ئادەم كىيسە ، بىر چاپاننى بىرلا ئادەم كىيىدۇ ، كېيىنكىلىرىمۇ مۇشۇ بويىچە بولىۋېرىدۇ . ماددىي بايلىقنىڭ كۆپىيىپ بېرىشى بىلەن بىر ۋاقىتتا ، ئۇنىڭ قىممەت مىقدارى چۈشۈپ بېرىشى مۇمكىن . بۇنداق قارىمۇقارشى ھەرىكەت ئەمگەكنىڭ ئىككى ياقلىمىلىقتا ئىگە بولۇشىدىن كېلىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ھامان كونكرېت ۋە كېرەكلىك ئەمگەك ئىشلەپچىقىرىش كۈچىدىن ئىبارەت بولىدۇ ئەلۋەتتە ، ئۇ ئەمەلىيەتتە مەقسەتلىك ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتىنىڭ مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدىكى ئۈنۈمىنىلا بەلگىلەيدۇ . شۇ سەۋەبتىن ، كېرەكلىك ئەمگەكنىڭ كۆپرەك ياكى ئازراق مەھسۇلات يارىتىدىغان مەنبە بولۇشى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ ئېشىشى ياكى تۆۋەنلىشى بىلەن توغرا تاناسىپ بولىدۇ . ئەكسىچە ، ئىشلەپچىقىرىش كۈچىدىكى ئۆزگىرىشنىڭ ئۆزى قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىدىغان ئەمگەككە قىلچە تەسىر يەتكۈزمەيدۇ . ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ئەمگەكنىڭ كونكرېت كېرەكلىك شەكلى بولغانىكەن ، ئۇنىڭ كونكرېت كېرەكلىك شەكلىدىن خالى قىلىنغان ئەمگەك بىلەن ئەمدى مۇناسىۋەتلىك بولماسلىقى تۇرغان گەپ . شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىدە قانداق ئۆزگىرىش بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، ئوخشاش ئەمگەكنىڭ ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ياراتقان قىممەت مىقدارى ھامان ئوخشاش بولىدۇ . لېكىن ئۇنىڭ ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ياراتقان ئىستېمال قىممىتىنىڭ مىقدارى ئوخشاش بولمايدۇ : ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ئۆسكەندە

كۆپرەك ، تۆۋەنلىگەندە ئازراق بولىدۇ . شۇڭا ، ئەمگەكنىڭ ئۈنۈمىنى ئۆستۈرۈش يولى بىلەن ئەمگەك يارىتىپ بېرىدىغان ئىستېمال قىممىتىنىڭ مىقدارىنى ئاشۇرالايدىغان ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىدىكى بۇنداق ئۆزگىرىش شۇ ئىستېمال قىممىتى مىقدارىنى يارىتىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنىڭ يىغىندىسىنى قىسقارتالىسا ، ئۇ ھالدا كۆپەيگەن ئومۇمىي مىقدارنىڭ قىممەت مىقدارىنى ئازايتىدۇ ، ئەكسىچە بولغاندىمۇ شۇنداق بولىدۇ .

ھەرقانداق ئەمگەك ، بىر تەرەپتىن ، ئىنسان ئەمگەك كۈچىنىڭ فىزىئولوگىيىلىك مەنىدە سەرپ قىلىنىشىدۇر ، ئوخشاش ياكى ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكى خاراكتېرىنى ئالغان ئەمگەك تاۋارنىڭ قىممىتىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدۇ . ھەرقانداق ئەمگەك ، يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىنسان ئەمگەك كۈچىنىڭ مۇئەييەن مەقسەتكە مۇۋاپىق بولغان ئالاھىدە شەكىلدە سەرپ قىلىنىشىدۇر ؛ كېرەكلىك ۋە كونكرېت ئەمگەك خاراكتېرىنى ئالغان ئەمگەك ئىستېمال قىممىتىنى يارىتىدۇ . (16)

## 3 . قىممەت شەكلى ياكى ئالماشتۇرۇش قىممىتى

تاۋار تۆمۈر ، كاناپ ، بۇغدايغا ئوخشاش ئىستېمال قىممىتى

(16) ئىككىنچى نەشرىگە ئىزاھ: ئا • سمىت: «بىزنىڭ تۇرلۇك تاۋارلارنىڭ قىممىتىنى ھەرقانداق ۋاقىتتا مۆلچەرلەپ ۋە سېلىشتۇرۇپ كۆرۈشىمىز ئۈچۈن، پەقەت ئەمگەكنىڭلا ئەڭ ئاخىرقى ۋە بىردىنبىر رېئال ئۆلچەم قىلىنىدىغانلىقى»نى ئىسپاتلاش مەقسىتىدە مۇنداق يازىدۇ: «تەڭ مىقداردىكى ئەمگەك ھەرقانداق چاغ ۋە ھەرقانداق جايدا ئىشچى ئۈچۈن مۇقەررەر ھالدا ئوخشاش قىممەتكە ئىگە. ئىشچى ئۆز ساغلاملىقى، زېھنى ۋە پائالىيىتى نورمال بولغان، ئوتتۇرىچە مەلىكىلىك دەرىجىسىگە يەتكەن ئەھۋالدا شۇنىڭغا لايىق خاتىرجەملىك، ئەركىنلىك ۋە بەختتىن كېچىشى كېرەك» («دۆلەت بايلىقى توغرىسىدا» 1-توم 5-باب). بىر تەرەپتىن، ئا • سمىت بۇ يەردە (ھەممىلا يەردە ئەمەس) قىممەت تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا



شەكىلدە ياكى تاۋار جىسىم شەكلىدە مەيدانغا كېلىدۇ . بۇ شۇ تاۋارلارنىڭ دائىملىق ناتۇرال شەكلىدۇر . لېكىن ئۇلار ئىككى ياقلىما نەرسىلەر بولغانلىقى ، يەنى ھەم ئىستېمال بۇيۇملىرى ، ھەم قىممەتنىڭ نامايەندىلىرى بولغانلىقى ئۈچۈنلا تاۋار ھېسابلىنىدۇ . دېمەك ئۇلار ئىككى ياقلىما شەكىلگە ، يەنى ناتۇرال شەكىل بىلەن قىممەت شەكلىگە ئىگە بولغانلىقى ئۈچۈنلا تاۋار بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ياكى تاۋار شەكلىگە ئىگە بولىدۇ .

تاۋارنىڭ قىممەت ئوبيېكتچانلىقى ئاغزى ئىتتىك تۇل خوتۇندىن پەرقلىنىدىغان بولغاچقا ئۇنىڭ ئالدىدا ئىلاجسىز قالىمىز . تاۋارا جىسمىنىڭ ھېس قىلىنىدىغان قوپال ئوبيېكتچانلىقىنىڭ دەل ئەكسىچە ، ئۇنىڭ قىممەت ئوبيېكتىدا ھەتتا بىرەر تال زەررىچە تەبىئىي ماددىمۇ بولمايدۇ . شۇڭا ، بىرەر

سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك مىقدارىنى بەلگىلەيدۇ دېگەن سۆز بىلەن تاۋار قىممىتى ئەمگەكنىڭ قىممىتىنى بەلگىلەيدۇ، دېگەن سۆزنى ئارىلاشتۇرۇپ قويۇپ، تەڭ مىقداردىكى ئەمگەك ھامان ئوخشاش قىممەتكە ئىگە بولىدۇ، دەپ ئىسپاتلىماقچى بولىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇ ئەمگەك تاۋارنىڭ قىممىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدىغان بولغاچقا، ئۇ پەقەت ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپ قىلىنىشى دەپلا بىلىدۇ، لېكىن بۇنداق سەرپىياتنى نورمال ھاياتلىق پائالىيىتى دېيىمۇ قارىماي، پەقەت خاتىرجەملىكنى، ئەركىنلىكنى ۋە بەختنى قۇربان قىلىش دەپلا چۈشىنىدۇ. شۇنداق، ئۇ ھازىرقى زاماندىكى ياللانما ئىشچىلارنى كۆزدە تۇتىدۇ. —ئىزاھ(9)دا ئا • سمىتنى تىلغا ئالغان ھېلىقى نامەلۇم پېشقەدەم بۇ ھەقتە خېلى ئورۇنلۇق سۆزلەپ مۇنداق دەيدۇ: «مەلۇم بىر ئادەم مۇشۇنداق لازىمەتلىكنى ئىشلەپچىقىرىشقا بىر ھەپتە سەرپ قىلغان.. . ئۇ ئىشلەپ چىققان شۇ لازىمەتلىككە ئىككىنچى بىر نەرسىنى ئالماشتۇرماقچى بولغان ئادەم نېمىنىڭ ھەقىقىي تەڭ قىممەتتىكى نەرسە بولىدىغانلىقىنى ئېنىق مۆلچەرلەپ كۆرۈشى، ئەڭ ياخشىسى قانداق نەرسىگە شۇنىڭ بىلەن تەڭ مىقداردا labour[ ئەمگەك] ۋە ۋاقىت كېتىدىغانلىقىنى ھېسابلاپ كۆرۈشى كېرەك. بۇ ئەمەلىيەتتە: بىر ئادەم بىر نەرسىگە مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە سەرپ قىلغان ۋاقىت، ئىككىنچى بىر ئادەم شۇنىڭغا ئوخشاشلا ۋاقىت ئىچىدە ئىككىنچى بىر نەرسىگە سەرپ قىلغان ئەمگەككە ئايرىۋاشلىنىدۇ دېگەنلىك.» (پۇل ئۆسۈمى، بولۇپمۇ زايوم ئۆسۈمىگە دائىر بەزى قاراشلار، 39-بەت)—[تۆتىنچى نەشرىگە ئىزاھ: ئىنگلىزچىنىڭ ئەۋزەللىكى شۇكى، ئۇنىڭدا ئوخشاش بولمىغان ئىككى سۆز ئارقىلىق ئەمگەكنىڭ ئوخشاش بولمىغان مۇشۇ ئىككى تەرىپى ئىپادىلىنىدۇ. ئىستېمال قىممىتى يارىتىدىغان ئەمگەك ھەممە سۈپىتى بەلگىلەنگەن ئەمگەك labour ئەكسىچە work دېيىلىدۇ؛ قىممەت يارىتىدىغان ھەممە مىقدار جەھەتتىن ھېسابلىنىدىغان ئەمگەك work ئەكسىچە labour دېيىلىدۇ. ئىنگلىزچە تەرجىمىسىنىڭ 14-بەت ئاستى ئىزاھىغا قاراڭ. — ف • ئې.]

تال تاۋارنى ھەرقانچە ئاستىن-ئۈستۈن قىلىپمۇ ئۇنىڭ قىممىتى بار نەرسە ئىكەنلىكىنى بىلىپ بولغىلى بولمايدۇ. ئەگەر بىز تاۋار ئەينى بىر ئىجتىمائىي بىرلىكنىڭ يەنى ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ ئىپادىسى بولغاندىلا، ئاندىن قىممەت ئوبيېكتىغا ئىگە بولالايدىغانلىقىنى، شۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭ قىممەت ئوبيېكتىنىڭ ئىجتىمائىي تۈس ئالىدىغانلىقىنى ئەسكە ئالساق، ئۇ ھالدا قىممەت ئوبيېكتىنىڭ تاۋارنىڭ تاۋار بىلەن بولغان ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتىدىلا ئەكس ئېتىدىغانلىقى بىزگە ئۆزلۈكىدىنلا ئايان بولىدۇ. ئەمەلىيەتتىمۇ بىز تاۋارنىڭ يوشۇرۇن قىممىتىنى تاۋارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتى ياكى ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتى جەھەتتىن سۈرۈشتۈرىمىز.[1] ئەمدى بىز تاۋارنىڭ ئەنە شۇنداق ئىپادىلىنىش شەكلىگە قايتىپ كېلىشىمىز كېرەك.

ھەرقانداق ئادەم — گەرچە ئۇ باشقا ھېچنېمىنى بىلمەيدىغان بولسىمۇ، — تاۋارنىڭ ئۆز ئىستېمال قىممىتىنىڭ رەڭگارەڭ ناتۇرال شەكلىگە ئېنىق سېلىشتۇرما بولىدىغان ئورتاق قىممەت شەكلىگە، يەنى پۇل شەكلىگە ئىگە ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. بىراق بىز بۇ يەردە بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرى قىلىشقا ئەسلا نىيەت باغلاپ باقمىغان بىر ئىشنى قىلىمىز: بۇنداق پۇل شەكلىنىڭ كېلىپ چىقىشىنى كۆرسىتىپ بېرىمىز، يەنى تاۋارنىڭ قىممەت مۇناسىۋىتى ئۆز ئىچىگە ئالغان قىممەت ئىپادىسىنىڭ كۆزگە كەمدىنكەم چېلىقىدىغان ئەڭ ئاددىي ھالەتتىن قانداق قىلىپ كۆزنى چاقنىتىپ تۇرىدىغان پۇل شەكلىگە كىرگەنلىكىنى مۇھاكىمە قىلىمىز. شۇنداق قىلغاندا، پۇلنىڭ سىرىمۇ قالمايدۇ.

روشەنكى، ئەڭ ئاددىي قىممەت مۇناسىۋىتى بىر خىل

[1] مۇشۇ تومنىڭ 72-75-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



تاۋارنىڭ باشقا بىر خىل تاۋار بىلەن بولغان (قايسى خىلدىكى تاۋار بولۇشىدىن قەتئىينەزەر) قىممەت مۇناسىۋىتىدىن ئىبارەت. دېمەك، ئىككى تاۋار ئوتتۇرىسىدىكى قىممەت مۇناسىۋىتى بىر تاۋارنىڭ ئەڭ ئاددىي قىممەت ئىپادىسىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

## A. قىممەتنىڭ ئاددىي، ئايرىم ياكى تاسادىپىي شەكلى

$x$ مىقداردىكى A تاۋار $=$ $y$ مىقداردىكى B تاۋارغا تەڭ، ياكى $x$ مىقدادىكى A تاۋار $y$ مىقداردىكى B تاۋارغا يارايدۇ.

(20 يارد كاناپ $=$ 1 چاپان، ياكى 20 يارد كاناپ 1 چاپانغا يارايدۇ.)

### (1) قىممەت ئىپادىسىنىڭ ئىككى قۇتۇپى: نىسپىي قىممەت شەكلى ۋە تەڭ قىممەت شەكلى

ھەرقانداق قىممەت شەكلىنىڭ سىرى مۇشۇ ئاددىي قىممەت شەكلىگە يوشۇرۇنغان بولىدۇ. شۇڭا بۇ شەكىلنى تەھلىل قىلىش ھەقىقەتەن تەس.

ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل تاۋار A بىلەن B، ئالايلۇق، مىسالىمىزدىكى كاناپ بىلەن چاپاننىڭ بۇ يەردە ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل رول ئوينايدىغانلىقى ئېنىق. كاناپ ئۆز قىممىتىنى چاپان ئارقىلىق ئىپادىلەيدۇ، چاپان بولسا مۇشۇنداق قىممەت ئىپادىلەشنىڭ ماتېرىيالى بولىدۇ. بىرىنچى تاۋار ئاكتىپ رول ئوينايدۇ، ئىككىنچى تاۋار پاسسىپ رول ئوينايدۇ. بىرىنچى تاۋارنىڭ قىممىتى نىسپىي قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، ياكى

نىسپىي قىممەت شەكلىدە بولىدۇ. ئىككىنچى تاۋار قىممەتداشلىق رولىنى ئوينايدۇ، ياكى تەڭ قىممەت شەكلىدە بولىدۇ.

نىسپىي قىممەت شەكلى ۋە تەڭ قىممەت شەكلى ئوخشاش بىر قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىدىغان، بىر-بىرىگە بېقىنىدىغان، بىر-بىرىنى شەرت قىلىدىغان ئاجرالماس ئىككى ئامىل، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئوخشاش بىر قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىدىغان، بىر-بىرىنى يەكلەيدىغان، ئۆزئارا قارىمۇقارشى قويۇلغان ئىككى ئۇچ يەنى ئىككى قۇتۇپ؛ بۇ ئىككى خىل شەكىل ھامان قىممەت ئىپادىسى ئارقىلىق ئۆزئارا مۇناسىۋەتتە بولىدىغان ئوخشاش بولمىغان تاۋاردا تەقسىم قىلىنىدۇ. مەسىلەن، مەن كاناپ ئارقىلىق كاناپنىڭ قىممىتىنى ئىپادىلىيەلمەيمەن. 20 يارد كاناپ 20 يارد كاناپقا تەڭ بولىدىغان ئىپادە قىممەت ئىپادىسى ئەمەس، ئەكسىچە، بۇ تەڭلىك پەقەت 20 يارد كاناپ يەنىلا 20 يارد كاناپ، يەنى مۇئەييەن مىقداردا ئىستېمال بۇيۇمى قىلىنىدىغان كاناپ دېگەنلىك. شۇڭا، كاناپنىڭ قىممىتى پەقەت نىسپىي شەكىلدىلا يەنى باشقا بىر تاۋار ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. شۇ سەۋەبتىن كاناپنىڭ نىسپىي قىممەت شەكلى كاناپ بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدىغان باشقا بىر تاۋار بىلەن تەڭ قىممەت شەكلىدە تۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، تەڭ قىممەتداش بولغان بۇ ئىككىنچى بىر تاۋار ئەينى بىر ۋاقىتتا نىسپىي قىممەت شەكلىدە بولالمايدۇ، ئۇ ئۆزىنىڭ قىممىتىنى كۆرسىتەلمەيدۇ، پەقەت ئىككىنچى بىر تاۋارنىڭ ئۆز قىممىتىنى كۆرسىتىشىگە ماتېرىيال بولۇپ بېرىدۇ.

دۇرۇس، 20 يارد كاناپ 1 چاپانغا تەڭ، ياكى 20 يارد كاناپ 1 چاپانغا يارايدۇ، دېيىلىدىغان بۇنداق ئىپادىلەش 1 چاپان 20 يارد كاناپقا تەڭ، ياكى 1 چاپان 20 يارد كاناپقا يارايدۇ، دەيدىغان



مۇشۇنداق ئەكسىچە مۇناسىۋەتنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان. لېكىن، چاپاننىڭ قىممىتىنى نىسپىي ھالدا ئىپادىلەش ئۈچۈن، بۇ تەڭلىمىنى ئەكسىگە ياندۇرۇشۇم كېرەك، شۇنداق قىلسامىلا، چاپان ئورنىغا كاناپ قىممەتداش بولۇپ قالىدۇ. دېمەك، ئەينى بىر تاۋار ئەينى بىر قىممەت ئىپادىسىدە بىرلا ۋاقىتتا ئىككى خىل شەكىلگە ئىگە بولالمايدۇ. بۇنىڭ بىلەنلا قالماي، بۇ ئىككى خىل شەكىل ئىككى قۇتۇپ سۈپىتىدە بىر-بىرىنى ئىستىسنا قىلىدۇ.

بىر تاۋارنىڭ زادى نىسپىي قىممەت شەكلىدە تۇرۇشى، ياكى بۇ شەكىلگە قارىمۇقاشى بولغان تەڭ قىممەت شەكلىدە تۇرۇشى تامامەن ئۇنىڭ ئەينى ۋاقىتتا قىممەت ئىپادىسىدە تۇتقان ئورنىغا باغلىق بولىدۇ، يەنى، ئۇنىڭ قىممىتى ئىپادىلەنگۈچى تاۋار، ياكى قىممەت ئىپادىلىگۈچى تاۋار ئىكەنلىكىگە باغلىق بولىدۇ.

### (2) نىسپىي قىممەت شەكلى

#### (a) نىسپىي قىممەت شەكلىنىڭ مەزمۇنى

بىر تاۋارنىڭ ئاددىي قىممەت ئىپادىسىنىڭ ئىككى تاۋارنىڭ قىممەت مۇناسىۋىتىدە قانداقلارچە يوشۇرۇن ھالەتتە تۇرىدىغانلىقىنى ئېنىقلاش ئۈچۈن، ئالدى بىلەن بۇ مۇناسىۋەتنى قىممەت مۇناسىۋىتىنىڭ مىقدارى جەھەتتىن تەكشۈرۈشنى قويۇپ تۇرۇش كېرەك. كىشىلەر ئادەتتە دەل بۇنىڭ ئەكسىچە ئىش قىلىدۇ، قىممەت مۇناسىۋىتىدە ئۇلار ئىككى خىل تاۋارنىڭ مۇئەييەن مىقدارى ئۆزئارا تەڭ تۇرىدىغان مىسالنىلا كۆرىدۇ. ئوخشاش بولمىغان نەرسىلەرنىڭ مىقدارى ئوخشاش بىرلىككە سېلىنغاندىن كېيىنلا، ئاندىن ئۇنى مىقدار جەھەتتىن سېلىشتۇرغىلى بولىدىغانلىقىغا سەل قارايدۇ. ئوخشاش بولمىغان

نەرسىلەرنىڭ مىقدارى ئوخشاش بىرلىك سۈپىتىدە ئىپادىلەنگەندىلا، ئۇلار ئاندىن ئامداش بولالايدۇ ۋە ھەم شۇ سەۋەبتىن كېلىشەلەيدۇ. (17)

20 يارد كاناپ = بىر چاپان، ياكى = 20 چاپان، ۋە ياكى = x چاپان بولسۇن، باشقىچە ئېيتقاندا مۇئەييەن مىقداردىكى كاناپ قانچىلىك چاپانغا يارىسۇن، ھەر بىر مۇشۇنداق نىسبەت ھەممىشە مۇنداق مەنىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: كاناپ بىلەن چاپان قىممەت مىقدارى سۈپىتىدە ئوخشاش بولغان بىرلىكنىڭ ئىپادىسى، ئوخشاش خاراكتېردىكى نەرسە بولىدۇ. كاناپ = چاپان دېگىنىمىز مۇشۇ تەڭلىمىنىڭ ئاساسى.

لېكىن سۈپەت جەھەتتىن ئوخشاش دەپ قارىلىدىغان بۇ ئىككى تاۋارنىڭ ئوينايدىغان رولى ئوخشاش بولمايدۇ. پەقەت كاناپنىڭ قىممىتىلا ئىپادىلىنىدۇ. خوش، قانداق ئىپادىلىنىدۇ؟چاپان بىلەن بولغان مۇناسىۋەتتە، چاپاننى ئۆزىنىڭ «قىممەتدىشى»، ياكى ئۆزى بىلەن «ئالمىشالايدىغان نەرسە» قىلىش ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. بۇ مۇناسىۋەتتە، چاپان قىممەتنىڭ مەۋجۇت بولۇش شەكلى، قىممىتى بار جىسىم بولىدۇ، چۈنكى چاپان قىممىتى بار جىسىم سۈپىتىدىلا كاناپ بىلەن ئوخشاش بولىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، كاناپنىڭ ئۆز قىممىتىنىڭ مەۋجۇتلۇقى نامايان بولىدۇ، ياكى مۇستەقىل ئىپادىسىنى تاپىدۇ، چۈنكى كاناپ قىممەت

(17) س • بېيلىگە ئوخشاش ئاز ساندىكى ئىقتىسادشۇناسلار قىممەت شەكلىنى تەھلىل قىلغان، لېكىن ھېچقانداق نەتىجە چىقىرالمىغان، چۈنكى ئۇلار ئالدى بىلەن قىممەت شەكلى بىلەن قىممەتنى ئارىلاشتۇرۇپ تىلغا ئالىدۇ، ئۇنىڭدىن قالسا، ئۇلار ئەمەلىي ئىستېمالغا ئەھمىيەت بېرىدىغان بۇرژۇئازلارنىڭ قوپال تەسىرى ئاستىدا باشتىلا مىقدارنىڭ مۇئەييەنلىكىگە دىققەت قىلىدۇ. «مىقدارغا ئىگىدارلىق قىلىش... قىممەتنى ھاسىل قىلىش.» («پۇل ۋە ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى» 1837-يىل لوندون نەشرى 11-بەت) ئاپتورى س • بېيلى.



سۈپىتىدىلا چاپاننى ئۆزى بىلەن تەڭ قىممەتتىكى نەرسە، ياكى ئۆزى بىلەن ئالمىشالايدىغان نەرسە قىلالايدۇ. مەسىلەن، بۇتىرىك كىسلاتاسى پروپىل فورماتقا ئوخشىمايدىغان جىسىم. لېكىن ھەر ئىككىسىلا كاربون(C)، ھىدروگېن (H)، ئوكسىگېن (O) غا ئوخشاش خىمىيىلىك سۇبستانسىيىدىن، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئوخشاش پىرسەنت بويىچە تەركىب تاپىدۇ يەنى $C_4H_8O_2$ بولىدۇ. ئەگەر پروپىل فورمات بۇتىرىك كىسلاتاسىغا تەڭلەشتۈرۈلسە، ئۇ چاغدا بۇ مۇناسىۋەتتە بىرىنچىدىن، پروپىل فورمات $C_4H_8O_2$ نىڭ مەۋجۇت شەكلى بولىدۇ، ئىككىنچىدىن، يەنى بۇتىرىك كىسلاتاسىمۇ $C_4H_8O_2$ دىن تەركىب تاپقان بولىدۇ. دېمەك، پروپىل فورماتنى بۇتىرىك كىسلاتاسى بىلەن تەڭلەشتۈرۈش ئارقىلىق، بۇتىرىك كىسلاتاسىدىن ئۇنىڭ جىسىملىق شەكلىگە ئوخشىمايدىغان خىمىيىلىك سۇبستانسىيە ئىپادىلەنگەن بولىدۇ.

ئەگەر بىز قىممەت سۈپىتىدە بولغان تاۋارنى ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ بىرىكمىسى دەپلا قارىساق، ئۇ چاغدا، تەھلىلىمىز تاۋارنى ئابستراكت قىممەت قىلىپ قويىدۇ، لېكىن ئۇلارنى ھەرگىز ئۆزىنىڭ تەبىئىي شەكلىگە ئوخشىمايدىغان قىممەت شەكلىگە ئىگە قىلىپ قويمايدۇ. بىر تاۋارنىڭ ئىككىنچى بىر تاۋار بىلەن بولغان قىممەت مۇناسىۋىتىدە، ئەھۋال بۇنداق بولمايدۇ. بۇ يەردە، بىر تاۋارنىڭ قىممەت خاراكتېرى شۇ تاۋارنىڭ ئىككىنچى بىر تاۋار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىدە نامايان بولىدۇ.

مەسىلەن، چاپاننى قىممىتى بار نەرسە سۈپىتىدە كاناپ بىلەن تەڭلەشتۈرگەندە، چاپانغا سىڭگەن ئەمگەك كاناپقا سىڭگەن ئەمگەككە تەڭلەشتۈرۈلىدۇ. چاپان تىكىشكە كېتىدىغان ئەمگەك كاناپ توقۇشقا كېتىدىغان ئەمگەككە ئوخشىمايدىغان كونكرېت ئەمگەك ھېسابلىنىدۇ، ئەلۋەتتە. لېكىن

تىكىش توقۇشقا تەڭلەشتۈرۈپ قويۇلسا، ئەمەلىيەتتە تىكىش ئىككى خىل ئەمگەك ئوتتۇرىسىدا تەڭ دەرىجىلىك نەرسە، شۇ ئىككىسىدىن ئىبارەت ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ ئورتاق خاراكتېرى بولۇپ قالىدۇ. مۇشۇنداق ۋاستىلىك چارە ئارقىلىق شۇنىمۇ چۈشەندۈرۈشكە بولىدۇكى، توقۇشنىڭ قىممەت ھاسىل قىلىشىدىن ئېيتقاندا، ئۇ تىكىشتىن پەرقلەنمەيدىغان خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولالمايدۇ، شۇڭا ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكى بولىدۇ. قىممەتنى شەكىللەندۈرىدىغان ئەمگەكنىڭ بۇنداق ئالاھىدە خاراكتېرىنى پەقەت ئوخشاش تۈردە بولمىغان تاۋارلارنىڭ تەڭ قىممەتلىك ئىپادىسىلا كۆرسىتىپ بېرىدۇ، چۈنكى بۇنداق تەڭ قىممەتلىك ئىپادە ئوخشاش تۈردە بولمىغان تاۋار ئۆز ئىچىگە ئالغان ئوخشاش تۈردە بولمىغان ئەمگەكنى ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ ئۇچۇن ئورتاق نەرسىگە، ئادەتتىكى ئىنسانلار ئەمگىكىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ. [17a]

بىراق، كاناپنىڭ قىممىتىنى ھاسىل قىلىدىغان ئەمگەكنىڭ

(17a) 2-نەشرىگە ئىزاھ: ۋىليام پېتتىدىن كېيىن قىممەتنىڭ ماھىيىتىنى بايقىغان، مەشھۇر ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ بىرى بولغان فرانكلىن مۇنداق دەيدۇ: «سودا ئومۇمەن ئېيتقاندا بىر خىل ئەمگەكنىڭ ئىككىنچى بىر خىل ئەمگەككە ئايرىۋاشلىنىشىدىن باشقا نەرسە ئەمەس، شۇڭا ھەممىلا نىمىنىڭ قىممىتىنى ئەمگەك بىلەن مۆلچەرلىگەندە ئەڭ توغرا بولىدۇ» (سپاركس تۈزگەن «فرانكلىن ئەسەرلىرى» 1836-يىل بوستون نەشرى 2-توم 267-بەت). فرانكلىن شۇنى ئاڭقىرالمىغانكى، ئۇ ھەممىلا نىمىنىڭ قىممىتىنى «ئەمگەك بىلەن» مۆلچەرلىگىنى بىلەن، ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلىدىغان تۈرلۈك ئەمگەكلەرنىڭ پەرقىنىمۇ قايرىپ قويىدۇ، بۇنىڭ بىلەن بۇنداق ئەمگەكنى ئىنسانلارنىڭ ئوخشاش خىلدىكى ئەمگىكى قىلىپ قويىدۇ. ئۇ مۇشۇ نۇقتىنى ئاڭقىرىپ كېتەلمىگىنى بىلەن، ھەر ھالدا ئېغىزغا ئالىدۇ. ئۇ باشتا «بىر خىل ئەمگەك» توغرىسىدا، كېيىن «ئىككىنچى بىر خىل ئەمگەك» توغرىسىدا سۆزلەيدۇ، ئاخىرىدا يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ چەكلەنمىگەن «ئەمگەك»، يەنى ھەممىلا نىمىنىڭ قىممەت سۇبستانسىيىسى بولغان ئەمگەك توغرىسىدا سۆزلەيدۇ.



ئالاھىدە خاراكتېرىنى ئىپادىلەپ قويۇشلا كۇپايە قىلمايدۇ. ھەرىكەت ھالىتىدە تۇرىدىغان ئىنسانلارنىڭ ئەمگەك كۈچى ياكى ئىنسانلار ئەمگىكى قىممەتنى شەكىللەندۈرىدۇ، لېكىن ئۇنىڭ ئۆزى قىممەت ئەمەس. ئۇ مۇجەسسەملەشكەن ھالەتتە، ئوبيېكتىپلاشقان شەكىلدە قىممەت بولالايدۇ. كاناپنىڭ قىممىتىنى ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ بىرىكمىسى سۈپىتىدە ئىپادىلەش ئۈچۈن ئۇنى كاناپنىڭ ئۆزىدىن قىسمەن پەرق قىلىدىغان، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە كاناپ ئۈچۈن ھەم باشقا تاۋارلار ئۈچۈن ئورتاق بولغان «ئوبيېكتىپلىق» تەرزدە ئىپادىلەش شەرت. بۇ مەسىلە ھەل قىلىنىپ بولدى.

كاناپنىڭ قىممەت مۇناسىۋىتىدە چاپان كاناپ بىلەن ئوخشاش سۈپەتلىك نەرسە، ئوخشاش خاراكتېردىكى نەرسە بولىدۇ، چۈنكى ئۇ قىممەت. بۇ يەردە چاپان قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان نەرسە، يەنى ئۆزىنىڭ بىلىنىدىغان تەبىئىي شەكلى ئارقىلىق قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان نەرسە بولىدۇ. دۇرۇس، چاپان—تاۋار جىسىم بولغان چاپان ئىستېمال قىممىتىلا بولىدۇ. بىر چاپان ھەرقانداق بىر پارچە كاناپقا ئوخشاشلا قىممەتنى ئىپادىلىمەيدۇ. بۇ پەقەت شۇنى ئىسپاتلايدۇكى، چاپان كاناپ بىلەن بولغان قىممەت مۇناسىۋىتىدە، شۇ مۇناسىۋەتتىكىدىن ئۈستۈن كۆرۈنىدۇ، بۇ خۇددى زەر جىيەكلىك چاپان كىيىۋالغان كىشىلەر ئۇنداق چاپان كىيمىگەن كىشىلەردىن ئۈستۈن كۆرۈنگەنگە ئوخشايدۇ.

چاپان ئىشلەپچىقىرىشىدا، ئىنسانلارنىڭ ئەمگەك كۈچى ھەقىقەتەن تىكىش شەكلىدە سەرپ قىلىنىدۇ. شۇڭا چاپانغا ئىنسانلارنىڭ ئەمگىكى مۇجەسسەملەشكەن. مۇشۇ جەھەتتىن قارىغاندا، چاپان «قىممەت نامايەندىلىرى» بولۇپ، جۇل-جۇل بولۇپ كەتسىمۇ ئۇنىڭ بۇنداق بەلگىسى بىلىنمەيدۇ. كاناپنىڭ

قىممەت مۇناسىۋىتىدە، چاپان ئۆزىنىڭ شۇ تەرىپىنى-جىسىملاشقان قىممىتىنى، قىممەت جىسمىنى نامايان قىلىدۇ، چاپان تۈگمىلىرى قادىلىپ بولغاندىمۇ، كاناپ ئۇنىڭ سىياقىدىن ئۆزىگە جىنىسداش بولغان قىممەتنىڭ گۈزەل ھۆسن-جامالىنى تونۇۋالىدۇ. لېكىن كاناپ ئۈچۈن ئېيتقاندا، قىممەت چاپان بىلەن بىرلا ۋاقىتتا ئۇنىڭ شەكلىگە كىرمىسە، چاپان كاناپىنىڭ ئالدىدا ئۆز قىممىتىنى كۆرسىتەلمەيدۇ. مەسىلەن، Aنىڭ نەزەرىدە B رەھمان سىياقىغا كىرمىسە، Bنى A رەھمان دەپ قارىمايدۇ، چۈنكى بۇمۇ شاھ ئالماشقاندا ئۇنىڭ سىماسى، چىچى قاتارلىقلارمۇ بىللە ئۆزگەرگەنگە ئوخشاشلا ئىش.

بۇنىڭدىن مەلۇمكى، چاپان كاناپىنىڭ قىممەتدىشى بولغان قىممەت مۇناسىۋىتىدە، چاپان شەكلى قىممەت شەكلىنىڭ رولىنى ئوينايدۇ. شۇڭا، تاۋار كاناپىنىڭ قىممىتى تاۋار چاپان جىسمىدا ئىپادىلىنىدۇ، بىر تاۋارنىڭ قىممىتى باشقا بىر تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىدە ئىپادىلىنىدۇ. ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە بولغان كاناپ چاپاندىن پەرقلىنىدىغان نەرسە بولۇپ بىلىنىدۇ؛ قىممەت سۈپىتىدە بولسا، «چاپان بىلەن ئوخشاش نەرسە» بولىدۇ-دە، چاپانغا ئوخشاپ كۆرۈنىدۇ. كاناپ ئۆزىنىڭ تەبىئىي شەكلىگە ئوخشىمايدىغان قىممەت شەكلىگە ئەنە شۇنداق كىرگەن. خرىستىئاننىڭ قويمىجەزى ئۆزى ئارقىلىق قوزىنىڭ [63] مىجەزىگە ئوخشاش بىلىنگىنىدەك، كاناپىنىڭ قىممىتىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىمۇ چاپاننىڭكىگە ئوخشاش نامايان بولىدۇ.

كۆرۈپ تۇرۇپتىمىزكى، كاناپ باشقا تاۋار—چاپان بىلەن مۇناسىۋەت باغلىشى بىلەنلا، تاۋار ئۈستىدىكى تەھلىلىمىز بىزگە بايان قىلغان نەرسىنىڭ ھەممىسىنى ھازىر كاناپ ئۆزى بايان قىلماقتا. بىراق ئۇ ئۆز ئويىنى پەقەت ئۆزىلا بىلىدىغان تىل—تاۋار



تىلى بىلەنلا بايان قىلىدۇ. كاناپ ئەمگەكنىڭ ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ ئابستراكت خۇسۇسىيىتىدە ئۆزىنىڭ قىممىتىنى شەكىللەندۈرىدىغانلىقىنى ئىزاھلاش ئۈچۈن مۇنداق دەيدۇ، چاپان مېنىڭ بىلەن ئوخشاش بولغاندىلا قىممىتىنى تاپىدۇ، ماڭا ئوخشاش ئەينى بىر ئەمگەكتىن ۋۇجۇدقا كېلىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ يۈكسەك ئوبيېكتىلىق قىممىتىنىڭ ئۆزىنىڭ قاتتىق جىسمىدىن پەرقلىنىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن مۇنداق دەيدۇ، ئىككى تۇخۇم ئوخشاش كۆرۈنگىنىدەك، قىممەت چاپانغا ئوخشاش كۆرۈنىدۇ، شۇڭا ئۇ قىممەت سۈپىتىدە چاپانغا ئوخشايدۇ، پەيتىدە شۇنىمۇ دەپ قويايلى، توغرىلىقى ئوخشاش بولمىغان يەرلىك تىللار ئىبرانى تىلىدىن باشقا تاۋار تىلىدىمۇ خېلى بار. مەسىلەن، نېمىس تىلىدىكى « Wertsein » [قىممەت، مەۋجۇت قىممەت] سۆزى B تاۋارنىڭ A تاۋار بىلەن تەڭ بولۇشى A تاۋار ئۆزىنىڭ قىممەت ئىپادىسى ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەشتە رومان تىلىدىكى valere، valer، valoir [قىممەت] پېئىللىرىدەك توغرا ئىپادىلىيەلمەيدۇ. بۇنىڭدا پارىژ ھەقىقەتەن بىر قېتىم ئىبادەت قىلىشقا ئەرزىيدۇ! [64]

بۇنىڭدىن مەلۇمكى، قىممەت مۇناسىۋىتى ئارقىلىق B تاۋارنىڭ ناتۇرال شەكلى A تاۋارنىڭ قىممەت شەكلىنى ئالىدۇ، ياكى B تاۋار جىسمى A تاۋارنىڭ قىممىتىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئەينەك بولىدۇ. [(18)] A تاۋار قىممىتى بار جىسىم ئىنسان ئەمگىكىنىڭ نامايەندىسى بولغان B تاۋار بىلەن مۇناسىۋەتلەشكەندە،

(18) ئادەم مەلۇم مەنىدىن تاۋارغا بەك ئوخشايدۇ. چۈنكى ئادەم تۇغۇلۇشتا ھەم ئۇنىڭ قولىدا ھۆسن ئەينەك بولمايدۇ، ھەم مەن دېگەن مەن دەپلا تۇرىدىغان فىختېچى پەيلاسوپ بولۇپمۇ تۇغۇلمايدۇ، شۇڭا ئۇ باشتا ئۆزىنى خەق ئارقىلىق بىلدۈرىدۇ. پېيوتر ئىسىملىك بىر ئادەم پاۋېل ئىسىملىك بىر ئادەمگە ئۆزىگە ئوخشاش ئادەم دەپ قارىغاندىلا، ئاندىن ئۇ ئۆزىنى ئادەم دەپ ھېسابلايدۇ. شۇڭا پاۋېل پېيوترنىڭ نەزەرىدە ئۆزىنىڭ پۈتكۈل جىسمى بىلەن ئادەم زاتىدا نامايان بولىدۇ.

B تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى A تاۋارنىڭ قىممىتىنى ئىپادىلەيدىغان ماتېرىيالغا ئايلاندۇرىدۇ . B تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىدە مۇشۇ تەرىزدە ئىپادىلەنگەن A تاۋارنىڭ قىممىتى نىسبىي قىممەت شەكلىگە ئىگە بولىدۇ .

### (b) نىسپىي قىممەت شەكلىنىڭ مىقدار جەھەتتىكى مۇئەييەنلىكى

قىممىتىنى ئىپادىلەشكە تېگىشلىك بولغانلىقى تاۋارنىڭ ھەممىسى مۇئەييەن مىقداردىكى ئىستېمال بۇيۇمى ھېسابلىنىدۇ ، مەسىلەن 15 شېففېل بۇغداي ، 100 قاداق قەھۋە ۋە باشقىلار . شۇ مۇئەييەن مىقداردىكى تاۋار ئىنساننىڭ مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگىكىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ ، دېمەك ، قىممەت شەكلى قىممەتنىلا ئەمەس بەلكى مۇئەييەن مىقداردىكى قىممەتنى ، يەنى قىممەت مىقدارىنىمۇ ئىپادىلىشى لازىم . شۇڭا A تاۋار بىلەن B تاۋارنىڭ ، مەسىلەن كاناپ بىلەن چاپاننىڭ قىممەت مۇناسىۋىتىدە ، چاپاندىن ئىبارەت بۇنداق تاۋار سۈپەت جەھەتتە ئادەتتىكى قىممەت جىسمى سۈپىتىدە كاناپقا تەڭلەشتۈرۈلۈش بىلەنلا قالماستىن ، بەلكى مۇئەييەن مىقداردىكى قىممەت جىسمى ياكى قىممەتداش سۈپىتىدە مەسىلەن 1 چاپان سۈپىتىدە مۇئەييەن مىقداردىكى كاناپقا مەسىلەن 20 يارد كاناپقا تەڭلەشتۈرۈلىدۇ .

«20 يارد كاناپ = 1 چاپان ، ياكى 20 يارد كاناپقا 1 چاپان كېلىدۇ» دېيىلىدىغان تەڭلىكتە 1 چاپان بىلەن 20 يارد كاناپنىڭ ئوخشاش قىممەت سۇبستانسىيىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى ئالدىنقى شەرت قىلىنىدۇ . يەنى بۇ ئىككى تاۋار مىقدارى ئۈچۈن ئوخشاش ئەمگەك ياكى تەڭ ئەمگەك ۋاقتى سەرپ قىلىنغان



دېمەكچى . لېكىن ، 20 يارد كاناپ ياكى 1 چاپان ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدىغان زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى توقۇش ياكى تىكىش ئەمگىكىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ . ئەمدى بىز بۇنداق ئۆزگىرىشنىڭ قىممەت مىقدارىنىڭ نىسپىي ئىپادىلىنىشىگە كۆرسىتىدىغان تەسىرىنى تەپسىلىرەك تەكشۈرۈپ چىقىمىز .

I . كاناپنىڭ قىممىتى ئۆزگىرىپ[19]، چاپاننىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىسۇن . ئەگەر تالالىق زىغىر تېرىلىدىغان يەرنىڭ ئۈنۈمسىزلىشىپ كەتكەنلىكى ئارقىسىدا كاناپ ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كەتكەن زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى بىر ھەسسە ئاشسا ، كاناپنىڭ قىممىتىمۇ بىر ھەسسە ئاشىدۇ . ئۇ ۋاقىتتا 20 يارد كاناپ = 1 چاپان بولماي ، بەلكى 20 يارد كاناپ = 2 چاپان بولىدۇ ، چۈنكى ئەمدى 1 چاپانغا 20 يارد كاناپقا كەتكەن ئەمگەك ۋاقتىنىڭ يېرىمىلا كەتكەن بولىدۇ . ئەكسىچە ، ئەگەر توقۇش ستانوكلىرىنىڭ ياخشىلىنىشى ئارقىسىدا كاناپ ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېتىدىغان زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى يېرىم قىسقارسا ، كاناپنىڭ قىممىتىمۇ يېرىم چۈشىدۇ . دېمەك ، ئەمدى 20 يارد كاناپ = $\frac{1}{2}$ چاپان بولىدۇ .

مەلۇمكى ، B تاۋارنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن چاغدا ، A تاۋارنىڭ نىسپىي قىممىتى ، يەنى ئۇنىڭ B تاۋاردا ئىپادىلىنىدىغان قىممىتى A تاۋارنىڭ قىممىتىگە توغرا تاناسىپ بولغان ھالدا ئاشىدۇ ياكى چۈشىدۇ .

II . كاناپنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمەي ، چاپاننىڭ قىممىتى ئۆزگەرسۇن . بۇنداق ئەھۋالدا ، چاپان ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن

(19) «قىممەت» دېگەن سۆز بۇ يەردە مۇئەييەن مىقداردىكى قىممەتنى يەنى قىممەت مىقدارىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلدى، يۇقىرىدىمۇ بەزى جايلاردا شۇنداق ئىشلىتىلگەنىدى.

كەتكەن زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى يۇڭ كەملەپ كەتكەنلىكى ئارقىسىدا بىر ھەسسە ئاشقان بولسا، بۇ چاغدا 20 يارد كاناپ = 1 چاپان بولماي، 20 يارد كاناپ = $\frac{1}{2}$ چاپان بولىدۇ. ئەكسىچە، ئەگەر چاپاننىڭ قىممىتى يېرىم چۈشسە، ئۇ چاغدا 20 يارد كاناپ = 2 چاپان بولىدۇ. دېمەك، A تاۋارنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن چاغدا، ئۇنىڭ B تاۋاردا ئىپادىلىنىدىغان نىسپىي قىممىتى B تاۋار قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشىگە تەتۈر تاناسىپ بولغان ھالدا ئاشىدۇ ياكى چۈشىدۇ.

بىز I، II مىسالدىكى تۆرلۈك ئەھۋاللارنى سېلىشتۇرۇپ كۆرسەك، نىسپىي قىممەتنىڭ بىر خىلدىكى مىقدار ئۆزگىرىشلىرىنى پۈتۈنلەي قارىمۇقارشى بولغان سەۋەبلەر كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغانلىقىنى بايقايمىز. شۇ سەۋەبتىن، 20 يارد كاناپ = 1 چاپان دېيىلىدىغان تەڭلىك: 1. ياكى كاناپ قىممىتىنىڭ بىر ھەسسە ئاشقانلىقىدىن، ياكى چاپان قىممىتىنىڭ يېرىم چۈشكەنلىكىدىن 20 يارد كاناپ 2 چاپان بولۇپ ئۆزگىرىدۇ؛ 2. ياكى كاناپ قىممىتىنىڭ يېرىم چۈشكەنلىكىدىن، ياكى چاپان قىممىتىنىڭ بىر ھەسسە ئاشقانلىقىدىن 20 يارد كاناپ = $\frac{1}{2}$ چاپان بولۇپ ئۆزگىرىدۇ.

III. كاناپ ۋە چاپان ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېتىدىغان زۆرۈر ئەمگەك مىقدارى ئوخشاش يۆنىلىش، ئوخشاش نىسبەت بويىچە بىرلا ۋاقىتتا ئۆزگەرسۇن. مۇنداق ئەھۋالدا، بۇ ئىككى خىل تاۋار قىممىتىنىڭ قانداق ئۆزگەرگەنلىكىدىن قەتئىينەزەر، 20 يارد كاناپ = 1 چاپان بولىۋېرىدۇ. بۇ تاۋارنى قىممىتى ئۆزگەرمەيدىغان ئۈچىنچى خىل تاۋار بىلەن سېلىشتۇرغاندىلا، ئاندىن ئۇلارنىڭ قىممىتىنىڭ ئۆزگەرگەنلىكىنى بايقىغىلى



بولىدۇ. ئەگەر ھەممىلا تاۋارنىڭ قىممىتى ئوخشاش نىسبەت بويىچە تەڭلا ئاشسا ياكى چۈشسە، ئۇلارنىڭ نىسپىي قىممىتى ئۆزگەرمەي تۇرۇۋېرىدۇ. ئۇلارنىڭ قىممىتىدىكى ئەمەلىي ئۆزگىرىشنى ئوخشاش ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدە يارىتىلغان تاۋار مىقدارىنىڭ بۇرۇنقىغا قارىغاندا كۆپرەك ياكى ئازراق بولغانلىقىدىن ئىبارەت پاكىتتىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

IV. كاناپ ۋە چاپان ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېتىدىغان زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ قىممىتى ئوخشاش يۆنىلىش بويىچە، لېكىن ئوخشاشمىغان دەرىجىدە تەڭلا ئۆزگەرسۇن، ياكى ئەكسى يۆنىلىش بويىچە ئۆزگەرسۇن، ۋەھاكازا. بۇنداق تۈرلۈك-تۈرلۈك ئىمكانىيەتلىك گۇرۇپپىلىشىشنىڭ بىر خىل تاۋارنىڭ نىسپىي قىممىتىگە بولغان تەسىرىنى I، II، III مىساللاردىكى ئەھۋاللار بويىچە قىياس قىلىپ بىلىشكە بولىدۇ.

بۇنىڭدىن كۆرۈشكە بولىدۇكى، قىممەت مىقدارىنىڭ ئەمەلىي ئۆزگىرىشى قىممەت مىقدارىنىڭ نىسپىي ئىپادىسىدە يەنى نىسپىي قىممەت مىقدارىدا روشەن ۋە تولۇق ئەكس ئەتمەيدۇ. تاۋارنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ نىسپىي قىممىتى ئۆزگەرمەسلىكىمۇ مۇمكىن، ناھايەت، تاۋارنىڭ قىممەت مىقدارى بىلەن شۇ قىممەت مىقدارىنىڭ نىسپىي ئىپادىسىدە بىرلا ۋاقىتتا يۈز بەرگەن ئۆزگىرىشنىڭ بىردەك بولۇشى زادىلا ھاجەت ئەمەس.[20]

(20) 2-نەشرىگە ئىزاھ: چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىق ئۆزىنىڭ ئادەت بولۇپ قالغان سەزگۈرلۈكى ئارقىلىق قىممەت مىقدارى بىلەن ئۇنىڭ نىسپىي ئىپادىسى ئوتتۇرىسىدىكى بۇنداق ئوخشىماسلىقتىن پايدىلىنىدۇ. مەسىلەن: «Bنىڭ ئۆسۈشى بىلەن ئۇ ئايرىۋاشلىنىدىغان Aنىڭ چۈشۈشىنى، شۇ چاغدا Aغىمۇ ئىلگىرىكىدىن ئاز ئەمگەك سەرپ قىلىنمايدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلغاندىلا، سىلەرنىڭ قىممەت توغرىسىدىكى ئومۇمىي قائىدەڭلار يوققا چىقىدۇ... نەۋادا، Bغا نىسبەتەن Aنىڭ قىممىتىنىڭ ئېشىشى

## (3) تەڭ قىممەت شەكلى

بىز تاۋار A (كاناپ) ئۆز قىممىتىنى ئۆزىگە ئوخشىمايدىغان تاۋار B (چاپان) نىڭ ئىستېمال قىممىتى ئارقىلىق ئىپادىلىگەندە، تاۋار B ئۆزىگىچە قىممەت شەكلى — تەڭ قىممەت شەكلىنى[1] ئالىدۇ، دېگەنىدۇق. تاۋار بولغان كاناپ ئۆز قىممىتىنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى شۇنىڭدا كۆرسىتىدۇكى، چاپاننىڭ ئۆزىگە خاس جىسىم شەكلىگە ئوخشىمايدىغان قىممەت شەكلىگە كىرەلمەسلىكى ئارقىسىدا ئۇنىڭ بىلەن تەڭ بولۇپ قالىدۇ. شۇنداق قىلىپ كاناپ ئۆز قىممىتىنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ئەمەلىيەتتە چاپان بىلەن بىۋاستە ئايرىۋاشلىنالايدىغانلىقى ئارقىسىدا كۆرسىتىدۇ. شۇڭا، بىر تاۋارنىڭ تەڭ قىممەت شەكلى ئۇنىڭ ئىككىنچى بىر تاۋار بىلەن

ئارقىسىدا، Aغا نىسبەتەن Bنىڭ قىممىتىنىڭ چۈشۈشىنى ئېتىراپ قىلساق، ئۇ چاغدا، رىكاردو ئوتتۇرىغا قويغان تاۋارنىڭ قىممىتى ھامان تاۋاردا ئەكس ئېتىدىغان ئەمگەك مىقدارى بىلەن بەلگىلىنىدۇ، دېيىلىدىغان بۇ ئۇلۇغ قائىدە پۈت تىرەپ تۇرالمايدۇ؛ چۈنكى Aغا كەتكەن خىراجەتنىڭ ئۆزگىرىشى ئۇنىڭ ئۆز قىممىتىنى (ئۆزى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغان Bگە نىسبەتەن ئېيتقاندا) ئۆزگەرتكەننىڭ ئۈستىگە، Bنىڭ قىممىتىنىمۇ (Aنىڭ قىممىتىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا) ئۆزگەرتىدۇ، گەرچە Bنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك مىقدارىدا ھېچقانداق ئۆزگىرىش كۆرۈلمىسىمۇ، ئەمما، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك مىقدارىنىڭ تاۋارنىڭ قىممىتىنى تەڭشەيدىغانلىقىغا دائىر تەلىماتنىڭ يوققا چىقىدىغانلىقى ئېتىراپ قىلىنىش بىلەنلا قالماي، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش خىراجىتىنىڭ تاۋارنىڭ قىممىتىنى تەڭشەيدىغانلىقىغا دائىر تەلىماتنىڭ يوققا چىقىدىغانلىقىغا ھۆكۈممۇ قىلىنىدۇ.» (ج • برود خېرست «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1842-يىلى لوندون نەشرى 11-، 14-بەتلەر)

برود خېرست ئەپەندىمۇ: $\frac{10}{20}$، $\frac{10}{50}$، $\frac{10}{100}$ كە ئوخشاش كەسىر سانلارغا قاراپ باقساڭلار بولىدۇ، دېيىشى مۇمكىن. سان 10 ئۆزگەرمەيدۇ، لېكىن ئۇنىڭ نىسپىي مىقدارى، ئۇنىڭ مەخرەجدىكى 20، 50، 100گە نىسبەتەن بولغان مىقدارى ئىزچىل كېمىيىپ بارىدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، پۈتۈن سان (مەسىلەن 10) نىڭ چوڭ-كىچىك بولۇشى شۇ پۈتۈن ساننى تەشكىل قىلىدىغان بىرلىك سان ئارقىلىق (تەڭشىلىدۇ) دېيىلىدىغان ئۇلۇغ قائىدە يوققا چىقىدۇ.

[1] مۇشۇ تومنىڭ 95-، 96-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



بىۋاستە ئايرىۋاشلىنالىنىش شەكلى بولىدۇ.

ئەگەر مەلۇم تۈردىكى تاۋار، مەسىلەن چاپان باشقا تۈردىكى تاۋارغا مەسىلەن كاناپقا تەڭ قىممەتداش بولسا، چاپان شۇ سەۋەبتىن مەلۇم بىر ئالاھىدە خۇسۇسىيەتكە كىرىدۇ، يەنى كاناپ بىلەن بىۋاستە ئايرىۋاشلىنالايدىغان شەكىلگە كىرىدۇ، بۇ ھال چاپان كاناپ بىلەن ئايرىۋاشلىنىدىغان نىسبەتنى ئەسلا كۆرسەتمەيدۇ. كاناپنىڭ قىممەت مىقدارى بەلگىلەنگەنلىكى ئۈچۈن، بۇ نىسبەت چاپاننىڭ قىممەت مىقدارىغا باغلىق بولىدۇ. مەيلى چاپان قىممەتداش بولۇپ، كاناپ نىسپىي قىممەت بولسۇن، ياكى ئەكسىچە، كاناپ قىممەتداش بولۇپ، چاپان نىسپىي قىممەت بولسۇن، چاپاننىڭ قىممەت مىقدارى ھامان ئۇنى ئىشلەپچىقىرىدىغان زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىغا باغلىق بولىدۇ، دېمەك ئۇنىڭ قىممەت شەكلىگە باغلىق بولمايدۇ. لېكىن چاپاندىن ئىبارەت بۇ تاۋار قىممەت ئىپادىسىدە قىممەتداش ئورنىنى ئالىدىغانلا بولسا، ئۇنىڭ قىممەت مىقدارى قىممەت مىقدارى سۈپىتىدە ئىپادىلەنمەيدۇ. قىممەت تەڭلىمىسىدە چاپاننىڭ قىممەت مىقدارىنى مەلۇم نەرسىنىڭ مۇئەييەن مىقدارى دېسىلا بولىدۇ.

مەسىلەن: 40 يارد كاناپ نېمىگە «ئەرزىيدۇ»؟ 2 چاپانغا ئەرزىيدۇ. چۈنكى چاپاندىن ئىبارەت بۇ تاۋار بۇ يەردە قىممەتداش رولىدا بولغانلىقى، ئىستېمال قىممىتى بولغان چاپان كاناپقا زىت تۇرغاندا قىممەت جىسمى بولىدىغانلىقى ئۈچۈن، مۇئەييەن مىقداردىكى چاپانمۇ كاناپنىڭ مۇئەييەن قىممەت مىقدارىنى كۆرسىتىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، 2 چاپان 40 يارد كاناپنىڭ قىممەت مىقدارىنى ئىپادىلىيەلىگەنلىكى بىلەن، 2 چاپان ئۆزىنىڭ قىممەت مىقدارىنى يەنى چاپاننىڭ قىممەت مىقدارىنى ھەرگىز ئىپادىلىيەلمەيدۇ. قىممەت تەڭلىمىسىدە قىممەتداش باشتىن-ئاخىر

مەلۇم نەرسىنىڭ يەنى مەلۇم ئىستېمال قىممىتىنىڭ نوقۇل مىقدار شەكلىگىلا ئىگە بولىدۇ، پاكىتنى مۇشۇنداق يوزە چۈشىنىش تۇپەيلىدىن، بېيلى قىممەت ئىپادىسىنى ئۆزىدىن ئىلگىرىكى نۇرغۇنلىغان پېشقەدەملەرگە ۋە ئۆزىدىن كېيىنكىلەرگە ئوخشاش پەقەت مەلۇم مىقدارنىڭ مۇناسىۋىتى دەپلا خاتا چۈشىنىپ قالغان. ئەمەلىيەتتە، تاۋارنىڭ تەڭ قىممەت شەكلى قىممەتنىڭ مىقدار بەلگىلىمىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ.

تەڭ قىممەت شەكلىنى تەكشۈرگەندە كۆزگە چېلىقىدىغان بىرىنچى ئالاھىدىلىك شۇكى، ئىستېمال قىممىتى ئۆزىنىڭ قارىمۇقارشى تەرىپىگە، يەنى قىممەتنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلىگە ئايلىنىدۇ.

تاۋارنىڭ ناتۇرال شەكلى قىممەت شەكلى بولىدۇ. لېكىن شۇنىڭغا دىققەت قىلىش لازىمكى، تاۋار B (چاپان، بۇغداي ياكى تۆمۈر قاتارلىقلار)غا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇنداق ئايرىۋاشلىنىش پەقەت ھەرقانداق باشقا تاۋار A (كاناپ قاتارلىق) ئۆزى بىلەن قىممەت مۇناسىۋىتى ھاسىل قىلغاندىلا، پەقەت مۇشۇنداق مۇناسىۋەت داۋامىدىلا ئىشقا ئاشىدۇ. چۈنكى ھەرقانداق تاۋار ئۆزى بىلەن قىممەتداش سۈپىتىدە مۇناسىۋەت ھاسىل قىلمايدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئۆزىنىڭ تەبىئىي تاشقى شەكلى ئارقىلىقمۇ ئۆزىنىڭ قىممىتىنى كۆرسەتمەيدۇ، شۇڭا ئۇ باشقا بىر تاۋارنى قىممەتداش قىلىش ئارقىلىقلا ئۆزى بىلەن مۇناسىۋەت ھاسىل قىلىدۇ، ياكى باشقا بىر تاۋارنىڭ تەبىئىي تاشقى شەكلىنى ئۆزىنىڭ قىممەت شەكلى قىلىدۇ.

بۇنى چۈشەندۇرۇش ئۈچۈن، تاۋار جىسىم ئۆزىنىڭ يەنى ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئۆلچىمىنى مىسال قىلىشقا بولىدۇ. نوكچا قەنتنىڭ ئۆزى جىسىم، شۇڭا ئېغىر، سالمىقى بولىدۇ، لېكىن



ئۇنىڭ شۇ سالمىقىنى كۆرەلمەيمىز ھەم ئۇ قولىمىزغىمۇ ئۇرۇنمايدۇ. ئەمدى بىز سالمىقى ئالدىن بەلگىلەپ قويۇلغان ھەر خىل تۆمۈر پارچىلىرىنى ئېلىپ كۆرەيلى. تۆمۈرنىڭ جىسىم شەكلى ئۇنىڭ ئۆزىدىن ئېيتقاندا نوكچا قەنت ئېغىرلىقىنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلىگە ئەمەس، جىسىم شەكلىگە ئوخشايدۇ. نوكچا قەنتنىڭ ئېغىرلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئۇنى تۆمۈر بىلەن سالماق جەھەتتىن سېلىشتۇرىمىز. بۇنداق مۇناسىۋەتتە تۆمۈر پەقەت ئېغىرلىقىنىلا بىلدۇرۇپ، باشقا نەرسە ئىكەنلىكىنى بىلدۇرمەيدىغان جىسىملا بولىدۇ. شۇڭا، تۆمۈرنىڭ مىقدارى قەنتنىڭ ئېغىرلىق ئۆلچىمى بولىدۇ، جىسىم بولغان قەنت ئۈچۈن ئېيتقاندا، قەنت پەقەت ئېغىرلىقنىڭلا ئىپادىسى، ئېغىرلىقنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلىلا بولىدۇ. تۆمۈر پەقەت قەنت ياكى سالمىقى ئۆلچىنىدىغان باشقا ھەرقانداق جىسىم بىلەن سالماق جەھەتتىن سېلىشتۇرۇلىدىغان چاغدىلا شۇنداق رول ئوينايدۇ. ئەگەر ھەر ئىككىلا نەرسىنىڭ ئېغىرلىقى بولمىسا، ئۇلار بۇنداق مۇناسىۋەتتە بولالمايدۇ، شۇڭا مەلۇم بىر نەرسە ئىككىنچى بىر نەرسىنىڭ ئېغىرلىق ئىپادىسى بولالمايدۇ. ئەگەر شۇ ھەر ئىككىلا نەرسىنى تارازىغا سالساق، ئەمەلىيەتتە شۇنى كۆرىمىزكى، ئېغىرلىقى بولغان نەرسىلەر ئوخشاش بولىدۇ، شۇڭا ئۇلار مۇئەييەن نىسبەتتە ئوخشاش سالماقىمۇ ئىگە بولىدۇ. جىسىم بولغان تۆمۈر نوكچا قەنتكە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئېغىرلىق ئۆلچىمى سۈپىتىدە ئېغىرلىقنىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ، شۇنىڭغا ئوخشاش، بىزنىڭ قىممەت ئىپادىمىزدە چاپاندىن ئىبارەت بۇ جىسىممۇ كاناپ ئۈچۈن ئېيتقاندا پەقەت قىممەتنىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ.

لېكىن سېلىشتۇرۇش مۇشۇ يەرگىچىلا بولىدۇ. نوكچا قەنتنىڭ سالماق ئىپادىسىدە تۆمۈر ھەر ئىككىلا جىسىم ئۈچۈن

ئورتاق بولغان تەبىئىي خۇسۇسىيەتكە يەنى ئۇلارنىڭ ئېغىرلىقىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. ئەمما كاناپنىڭ قىممەت ئىپادىسىدە چاپان بۇ ئىككى خىل نەرسىنىڭ سۇپېرناتۇرال خۇسۇسىيىتىگە يەنى قىممىتىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان مەلۇم ساپ ئىجتىمائىي نەرسە بولىدۇ.

مەلۇم بىر خىل تاۋارنىڭ، مەسىلەن كاناپنىڭ نىسپىي قىممەت شەكلى ئۆزىنىڭ قىممىتىنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ئۆزىنىڭ جىسمىدىن جىسمىغا خاس خۇسۇسىيەتلىرىدىن پۈتۈنلەي پەرقلىنىدىغان نەرسە قىلىپ، مەسىلەن چاپانغا ئوخشاش نەرسە قىلىپ ئىپادىلەيدۇ، شۇ سەۋەبتىن بۇ ئىپادىلەشنىڭ ئۆزى ئۇنىڭدا بىر خىل ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتنىڭ يوشۇرۇنغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. تەڭ قىممەت شەكلى بۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. تەڭ قىممەت شەكلى دەل شۇنداق بولىدۇكى، تاۋار جىسىم، ئالايلۇق چاپاندىن ئىبارەت بۇ نەرسىنىڭ ئۆزى قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان بولغاچقا، تەبىئىي هالدا قىممەت شەكلىگە ئىگە بولىدۇ. تاۋار كاناپ تاۋار چاپاننى قىممەتداش قىلغان قىممەت مۇناسىۋىتىدىلا شۇنداق بولىدۇ، ئەلۋەتتە.[21] لېكىن، مەلۇم بىر نەرسىنىڭ خۇسۇسىيىتى ئۇنىڭ باشقا بىر نەرسە بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىدىن بارلىققا كەلمەستىن، بەلكى پەقەت مۇشۇنداق مۇناسىۋەتتىلا كۆرۈلىدۇ، شۇڭا چاپان ئېغىرلىق خۇسۇسىيىتىگە ياكى ئىسسىق ساقلاش

(21) بۇنداق رېفلېكسىيىلىك قائىدە [65] ئىنتايىن غەلىتە بولىدۇ. مەسىلەن، بۇ ئادەم شۇنىڭ ئۈچۈن پادىشاھ ئىكەنكى، چۈنكى باشقىلارنى ئۆزىنىڭ پۇقراسى دەپ بىلىدۇ. ئەكسىچە، بۇ ئادەم پادىشاھ بولغانلىقى ئۈچۈن باشقىلار ئۆزىنى پۇقرا دەپ بىلىدۇ.



خۇسۇسىيىتىگە تەبىئىي ئىگە بولغىنىغا ئوخشاش، تەڭ قىممەت شەكلىگىمۇ، باشقا تاۋار بىلەن بىۋاستە ئايرىۋاشلىنىش خۇسۇسىيىتىگىمۇ تەبىئىي ئىگىدەكلا كۆرۈنىدۇ. بۇنىڭدىن تەڭ قىممەت شەكلىنىڭ سىرلىق خۇسۇسىيىتى كېلىپ چىقىدۇ، تەڭ قىممەت شەكلى سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار ئالدىدا پۇلغا ئوخشاش تەييار فورماتسىيىدە زاهىر بولغاندىلا، بۇنداق خۇسۇسىيەتكە ئۇلارنىڭ بۇرژۇئاچە يۈزەكى دىققىتى قوزغىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار بەكمۇ داڭلىق بولۇپ كەتمىگەن تاۋارلارنى ئالتۇن-كۈمۈش ئورنىغا سەپلەپ، ئىلگىرى تاۋار قىممىتىدىشى قىلىنغان ئادەتتىكى تاۋارلارنى مەمنۇنلۇق بىلەن قايتا-قايتا مىسالغا ئېلىپ، شۇ ئارقىلىق ئالتۇن-كۈمۈشنىڭ سىرلىق خۇسۇسىيىتىنى چۈشەندۈرمەكچى بولىدۇ. ئۇلار 20 يارد كاناپ 1 چاپانغا تەڭ بولغانغا ئوخشاش ئەڭ ئاددىي قىممەت ئىپادىسىنىڭ تەڭ قىممەت شەكلىنىڭ سىرىنى كىشىلەرنىڭ ئېچىشىغا ئىمكانىيەت يارىتىپ بەرگەنلىكىنى خىيالىغىمۇ كەلتۈرمەيدۇ.

قىممەتداش بولىدىغان تاۋارنىڭ جىسمى هامان ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكىنىڭ نامايەندىسى بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە هامان مەلۇم كونكرېت كېرەكلىك ئەمگەكنىڭ مەهسۇلاتى بولىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، بۇنداق كونكرېت ئەمگەك ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكىنىڭ ئىپادىسى بولىدۇ. ئالايلۇق، ئەگەر چاپان ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكىنىڭ رېئاللىشىشىدىنلا ئىبارەت بولسا، ئۇ هالدا، چاپاندا ھەقىقىي تۈردە رېئاللاشقان تىكىش ئەمگىكى ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكىنىڭ رېئاللاشقان شەكلىلا بولىدۇ. كاناپنىڭ قىممەت ئىپادىسىدە تىكىش ئەمگىكىنىڭ كېرەكلىكلىكى ئۇنىڭ كىيىم تەييارلاپ

بەرگەنلىكىدە ، شۇنىڭ بىلەن ئادەمنى ياراتقانلىقىدا ئەمەس[1] بەلكى بىر خىل جىسىمنى ياراتقانلىقىدا ئىپادىلىنىدۇ ، بۇنىڭ بىلەن كىشىلەر شۇ جىسىمنىڭ قىممەتتىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى ، دېمەك ، كاناپىنىڭ قىممىتىدە بۇيۇملاشقان ئەمگەكتىن قىلچە پەرقلەنمەيدىغان بىر خىل ئەمگەك بىرىكمىسى بارلىقىنى كۆرىدۇ . قىممەتنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان بۇنداق ئەينەكنى تەييارلاش ئۈچۈن ، تىكىش ئەمگىكىنىڭ ئۆزى شۇ ئەمگەكنىڭ ئىنسان ئەمگىكى بولىدىغانلىقىدىن ئىبارەت ئابستراكت خۇسۇسىيىتىنىلا ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان بولۇشى لازىم .

ئىنساننىڭ ئەمگەك كۈچى تىكىش شەكلىگىمۇ ، توقۇش شەكلىگىمۇ ئوخشاشلا سەرپ قىلىنىدۇ . دېمەك ، ئىككىلىسى ئىنسان ئەمگىكىگە خاس ئومۇمىي خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن مۇئەييەن ئەھۋال ئاستىدا ، مەسىلەن ، قىممەت ھاسىل قىلىشتا ئىككىلىسى مۇشۇ نۇقتىدىنلا تەكشۈرۈلىدۇ . بۇنىڭدا ھېچقانداق سىر يوق . لېكىن ، تاۋارنىڭ قىممەت ئىپادىسىدە ئىش ئەكسىچە بولىدۇ . مەسىلەن ، توقۇشنىڭ كاناپىنىڭ قىممىتىنى ئۆزىنىڭ توقۇشتىن ئىبارەت كونكرېت شەكلىدە ئەمەس ، بەلكى ئىنسان ئەمگىكى بولۇشتىن ئىبارەت ئومۇمىي خۇسۇسىيەت جەھەتتە ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ، بىز كاناپىنىڭ قىممەتدىشىنى ياراتقان كونكرېت ئەمگەك بولغان تىكىشنى ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكىنىڭ ئېنىق رېئاللىشىش شەكلى سۈپىتىدە توقۇشقا قارىمۇقاشى قويىمىز .

دېمەك ، تەڭ قىممەت شەكلىنىڭ ئىككىنچى ئالاھىدىلىكى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى ، كونكرېت ئەمگەك ئۆزىنىڭ قارىمۇقارشى

① ئەسلىي تېكىستىدە «Kleider machen Leute» ئۇدۇل تەرجىمىسى «كىيىم ئادەمگە ھۆسن قوشىدۇ» ، كۆچمە مەنىسى «ئادەم كىيىمىدىن بىلىنىدۇ» دېيىلىدىغان گېرمانىيە ماقال-تەمسىلى نەقىل كەلتۈرۈلگەن . — تۈزگۈچىدىن



تەرىپى يەنى ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكىنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلى بولۇپ قالىدۇ .

بۇنداق كونكرېت ئەمگەك يەنى تىكىش ئەمگىكى پەرقسىز ئىنسان ئەمگىكىنىڭ ئىپادىسىدىنلا ئىبارەت بولغانىكەن ، ئۇ باشقا ئەمگەك بىلەن ، يەنى كاناپقا سىڭگەن ئەمگەك بىلەنمۇ ئوخشاش شەكىلدە بولىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن ئۇ تاۋار ئىشلەپچىقىرىدىغان باشقا ھەممە ئەمگەككە ئوخشاش خۇسۇسىي ئەمگەك بولۇشقا قارىماي ، بەرىبىر بىۋاسىتە ئىجتىمائىي شەكىلدىكى ئەمگەك بولىدۇ . ئۇ شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈنلا ، باشقا تاۋارغا بىۋاسىتە ئالماشالايدىغان بىر خىل مەھسۇلاتتا ئىپادىلىنىدۇ . دېمەك ، تەڭ قىممەت شەكلىنىڭ ئۈچىنچى ئالاھىدىلىكى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى ، خۇسۇسىي ئەمگەك ئۆزىگە قارىمۇقارشى تەرەپنىڭ شەكلى ، بىۋاسىتە ئىجتىمائىي شەكىلدىكى ئەمگەك بولۇپ قالىدۇ .

ئەگەر بىز بىر ئۇلۇغ تەتقىقاتچىنى ئەسلىسەك ، تەڭ قىممەت شەكلىنىڭ كېيىنكى ئىككى ئالاھىدىلىكىنى تېخىمۇ ئاسان چۈشىنىمىز . بۇ تەتقىقاتچى نۇرغۇنلىغان تەپەككۇر شەكلى ، ئىجتىمائىي شەكىل ۋە تەبىئىي شەكىللەر ئۈستىدە ئەڭ ئاۋۋال تەھلىل يۈرگۈزگەن ، قىممەت شەكلى ئۈستىدىمۇ ئەڭ ئاۋۋال تەھلىل يۈرگۈزگەن . شۇ تەتقىقاتچى—ئارىستوتېل .

ئارىستوتېل ئالدى بىلەن مۇنداق ئېنىق كۆرسىتىدۇ ، تاۋارنىڭ پۇل شەكلى ئاددىي قىممەت شەكلىنىڭ يەنىمۇ تەرەققىي قىلىش فورماتسىيىسىدىن ، يەنى مەلۇم بىر تاۋار قىممىتىنىڭ باشقا ھەرقانداق بىر تاۋار ئارقىلىق ئىپادىلىنىشىدىن ئىبارەت ، چۈنكى ئۇ مۇنداق دەيدۇ :

«5 كارۋات = 1 ئېغىز ئۆي» دېگەن سۆز

«5 كارۋات = پالانچى پۇل» دېگەن سۆزدىن

«قىلچە پەرق قىلمايدۇ» .

ئۇنىڭدىن باشقا ، ئۇ مۇشۇ قىممەت ئىپادىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان قىممەت مۇناسىۋىتىنىڭ ئۆيىنىڭ كارۋات بىلەن سۇپەت جەھەتتىن تەڭلەشتۇرۇلۇشىنى تەلەپ قىلىدىغانلىقىنى ، سېزىم جەھەتتىن پەرقلىنىدىغان بۇ ئىككى خىل نەرسە ئەگەر مۇشۇنداق ماھىيەت جەھەتتىن تەڭلەشتۇرۇلمىسە ، ئۆزئارا مۇناسىۋىتى بولغان ئۆلچەمداش مىقدار بولالمايدىغانلىقىنى چۈشىنىدۇ . ئۇ مۇنداق دەيدۇ : «تەڭلىك بولمىسا ، ئالماشتۇرۇش بولمايدۇ ، ئۆلچەمداشلىق بولمىسا ، تەڭلىكمۇ بولمايدۇ .» لېكىن ئۇ مۇشۇ يەرگە كەلگەندە ، قىممەت شەكلى ئۈستىدە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تەھلىل يۈرگۈزمەي توختاپ قالىدۇ . «خىلى ئوخشاش بولمىغان بۇنداق نەرسىلەر ئەمەلىيەتتە ئۆلچەمداش بولالمايدۇ» ، يەنى ئۇلارنى سۇپەت جەھەتتىن تەڭلەشتۈرگىلى بولمايدۇ ، بۇنداق تەڭلەشتۇرۇش نەرسىنىڭ ئەسلىي خۇسۇسىيىتىگە يات كېلىدىغان مەلۇم نەرسىلا بولۇشى ، يەنى «ئەمەلىي ئېھتىياج يۈزىسىدىن قوللىنىلىدىغان ۋاستە» " بولۇشىلا مۇمكىن .

دېمەك ، ئارىستوتېل يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تەھلىل يۈرگۈزۈشكە نېمىنىڭ توسقۇنلۇق قىلغانلىقىنى يەنى قىممەت چۈشەنچىسىنىڭ بولمىغانلىقىنى بىزگە ئۆزىلا ئېيتىپ بېرىدۇ . بۇنداق ئوخشاش نەرسىلەر ، يەنى كارۋاتنىڭ قىممەت ئىپادىسىدە ئۆي كارۋاتقا نىسبەتەن ۋەكىللىك قىلىدىغان ئورتاق سۇبستانسىيە نېمە بولىدۇ ؟ بۇنداق نەرسە «ئەمەلىيەتتە مەۋجۇت ئەمەس» دەيدۇ ئارىستوتېل . نېمىشقا ؟ كارۋات بىلەن ئۆي ئىككىسى ئىچىدە پەقەت ئۆيلا ھەقىقىي تەڭداش بولغان نەرسىگە ۋەكىللىك قىلسا ، ئۆي كارۋاتقا نىسبەتەن بىر خىل تەڭداش نەرسىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ . ئۇ ـ ئىنسان ئەمگىكى .



لېكىن ، تاۋار قىممىتىنىڭ شەكلىدە ئەمگەكنىڭ ھەممىلا تۈرىنىڭ ئوخشاش ئىنسان ئەمگىكى ، يەنى ئوخشاش ئەھمىيەتكە ئىگە ئەمگەك بولۇپ ئىپادىلىنىدىغانلىقىنى ئارىستوتېل قىممەت شەكلىدىن بىلەلمەيتتى ، چۈنكى گرېك جەمئىيىتى قۇللۇق ئەمگىكى ئاساسىغا قۇرۇلغانىدى ، شۇڭا ، كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى ۋە ئۇلارنىڭ ئەمگەك كۈچى ئوتتۇرىسىدىكى تەڭسىزلىك تەبىئىي بازىس بولغانىدى . قىممەت ئىپادىسىنىڭ سىرى ، يەنى ئەمگەكنىڭ بارلىق تۈرىنىڭ ئومۇمەن ئىنسان ئەمگىكى بولىدىغانلىقى ئۈچۈنلا تەڭ-باراۋەر ۋە ئوخشاش ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدىغانلىقى پەقەت ئىنسان باراۋەر بولىدىغان ئۇقۇم خەلق ئارىسىدا مۇستەھكەم قاراشقا ئايلانغاندىلا ئاندىن ئايان بولىدۇ . بۇنداق ئەھۋال پەقەت تاۋار شەكلى ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ ئومۇمىي شەكلى بولغان ، كىشىلەرنىڭ تاۋار ئىگىلىرى سۈپىتىدىكى مۇناسىۋىتى ھۆكۈمران ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتتىن ئىبارەت بولغان جەمئىيەتتىلا كۆرۈلۈشى مۇمكىن . ئارىستوتېل تەڭ-باراۋەر مۇناسىۋەتنى تاۋار قىممىتىنىڭ ئىپادىسىدە بايقاپ ، دەل ئۆزىنىڭ شانلىق تالانتىنى نامايان قىلدى ، ئەمما ئۇ بۇنداق تەڭ-باراۋەر مۇناسىۋەتنىڭ «ئەمەلىيەتتە» نېمىدىن ئىبارەت بولىدىغانلىقىنى شۇ زامانلاردا ئۆزى ياشاۋاتقان جەمئىيەتنىڭ تارىخىي چېكى تۈپەيلىدىن بايقىيالمىغانىدى .

### (4) ئاددىي قىممەت شەكلىنىڭ ئومۇمىي يىغىندىسى

بىر تاۋارنىڭ ئاددىي قىممەت شەكلى ئۇنىڭ ئوخشاش بولمىغان تاۋار بىلەن بولغان قىممەت مۇناسىۋىتى ياكى ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتى ئىچىدە بولىدۇ . A تاۋارنىڭ قىممىتى سۈپەت جەھەتتىن B تاۋارنىڭ A تاۋارغا بىۋاسىتە ئالمىشىشى

ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. مىقدار جەھەتتىن بولسا، مەلۇم مىقداردىكى B تاۋارنىڭ بەلگىلىك مىقداردىكى A تاۋارغا ئالمىشىشى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، بىر تاۋارنىڭ قىممىتى «ئالماشتۇرۇش قىممىتى» سۈپىتىدە ئىپادىلەنگەندىن كېيىن، ئاندىن مۇستەقىل ئىپادىگە ئىگە بولىدۇ. بۇ بابنىڭ بېشىدا، دائىم قوللىنىلىۋاتقان سۆزنى ئىشلىتىپ: تاۋار ـــ ئىستېمال قىممىتى ۋە ئالماشتۇرۇش قىممىتىدۇر، دېگەنىدۇق، قاتتىق تەلەپ بويىچە ئېيتقاندا، بۇ توغرا ئەمەس. تاۋار ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە ياكى ئۇ ئىستېمال بۇيۇمى ۋە «قىممەتكە» ئىگە. بىر تاۋارنىڭ قىممىتى ئالاھىدە ۋە ئۆزىنىڭ تەبىئىي شەكلىگە ئوخشىمايدىغان ئىپادىلىنىش شەكلىگە، يەنى ئالماشتۇرۇش قىممىتى شەكلىگە كىرگەندىلا، مۇشۇنداق ئىككى ياقلىمىلىققا ئىگە نەرسە بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. يەككە هالدا كۆزەتكەندە، ئۇنىڭ هەرگىز بۇنداق شەكلى بولمايدۇ. ئۇ پەقەت ئوخشاش بولمىغان ئىككىنچى خىلدىكى تاۋار بىلەن قىممەت مۇناسىۋىتىدە ياكى ئالمىشىش مۇناسىۋىتىدە بولغاندىلا، ئاندىن مۇشۇنداق شەكىلگە ئىگە بولىدۇ. بىز مۇشۇ نۇقتىنى بىلىپ يەتسەكلا، يۇقىرىدا ئېيتىلغان سۆزنىڭ زىيىنى بولماستىن، بەلكى ئاددىيلاشتۇرۇشقا پايدىلىق ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايمىز.

تەھلىل قىلىش ئارقىلىق شۇنىسى مەلۇم بولدىكى، قىممەت ۋە قىممەت مىقدارى ئالماشتۇرۇش قىممىتىدىن ئىبارەت ئىپادىلىنىش شەكلى ئارقىلىق ۋۇجۇتقا كەلمەستىن، ئەكسىچە، تاۋارنىڭ قىممەت شەكلى ياكى قىممەت ئىپادىسى تاۋار قىممىتىنىڭ تەبىئىتىدىن هاسىل بولىدۇ.



لېكىن، بۇ دەل سودا ھېرىسمەنلىرى ۋە ئۇلارنىڭ فېرىيې، گانىلغا ئوخشاش هازىرقى زامان مۇخلىسلىرىنىڭ(22) خاتا تونۇشى[67]. شۇنداقلار ئۇلارنىڭ ئۆكتىچىسى بولغان باستىئاغا ئوخشاش هازىرقى زامان ئەركىن سودا ئېلىپساتارلىرىنىڭ خاتا تونۇشىدۇر[68]. سودا ھېرىسمەنلىرى قىممەتنىڭ سۈپەت جەھەتتىكى ئىپادىسىگە، يەنى تاۋارنىڭ پۇلدا تولۇق ئىپادىلەنگەن تەڭ قىممەتلىك شەكلىگە ئەهمىيەت بېرىدۇ، ئەكسىچە، ئۆز تاۋىرىنى قانداق باهادا بولسىمۇ سېتىشقا ئۇرۇنىدىغان هازىرقى زامان ئەركىن سودا ئېلىپساتارلىرى بولسا، نىسپىي قىممەت شەكلىنىڭ مىقدار جەھەتتىكى ئىپادىسىگە ئەهمىيەت بېرىدۇ. شۇڭا، ئۇلار تاۋارنىڭ قىممىتى ۋە قىممەت مىقدارى ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتىدىن كېلىپ چىققان ئىپادە شەكىللىرىدىلا يەنى تاۋارلارنىڭ كۈندىلىك باها جەدۋىلىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ دەپ قارايدۇ. شوتلاندىيىلىك ماكلېئودنىڭ ۋەزىپىسى لامبارد كوچىسىدا[69] ئېقىپ يۈرگەن چۇۋالچاق قاراشنى مۇمكىنقەدەر بىلىمگە تولغان سۆزلەر بىلەن زىننەتلەش بولغاچقا، خۇراپىي سودا ھېرىسمەنلىرى بىلەن پىكرى ئوچۇق ئەركىن سودا ئېلىپساتارلىرىنىڭ قارىشىنى مۇۋەپپەقىيەتلىك بىرلەشتۈرگەن كىشىگە ئايلانغان[70].

A تاۋارنىڭ B تاۋار بىلەن بولغان قىممەت مۇناسىۋىتىدە A تاۋارنىڭ قىممەت ئىپادىسىنى تېخىمۇ ئىنچىكىلىك بىلەن كۆزەتسەك، بۇ مۇناسىۋەت ئىچىدە A تاۋارنىڭ ناتۇرال شەكلى پەقەت ئىستېمال قىممىتىنىڭ فورماتسىيىسىلا بولالايدىغانلىقىنى،

(22) 2-نەشرىگە ئىزاھ: ف. ل. ئا. فېرىيې (تاموژنا ياردەمچى نازارەتچىسى) «هۆكۈمەت ۋە سودىنىڭ مۇناسىۋىتى توغرىسىدا» 1805-يىل پارىژ نەشرى. چارلىس گانىل «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ تۈرلۈك سىستېملىرى» 1821-يىل پارىژ 2-نەشرى.

B تاۋارنىڭ ناتۇرال شەكلى پەقەت قىممەت شەكلى ياكى قىممەت فورماتسىيىسىلا بولالايدىغانلىقىنى بىلىۋالالايمىز . شۇنىڭ بىلەن ، تاۋارغا يوشۇرۇنغان ئىستېمال قىممىتى ياكى قىممەتنىڭ ئىچكى قارىمۇقارشىلىقى تاشقى قارىمۇقارشىلىق ، يەنى ئىككى تاۋارنىڭ مۇناسىۋىتى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ ، بۇ مۇناسىۋەت ئىچىدە ، قىممىتى ئىپادىلىنىدىغان تاۋار بىۋاسىتە ئىستېمال قىممىتى رولىنىلا ئوينايدۇ ، ئۆزىدە قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان يەنە بىر تاۋار بولسا ، بىۋاسىتە ئالماشتۇرۇش قىممىتى رولىنىلا ئوينايدۇ . شۇڭا ، بىر تاۋارنىڭ ئاددىي قىممەت شەكلى شۇ تاۋاردىكى ئىستېمال قىممىتى بىلەن قىممەت ئوتتۇرىسىدىكى قارىمۇقارشىلىقنىڭ ئاددىي ئىپادىلىنىش شەكلى بولىدۇ .

بارلىق ئىجتىمائىي ھالەتتە ، ئەمگەك مەھسۇلاتى ئىستېمال بۇيۇمى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ ، لېكىن تارىخ تەرەققىي قىلىپ مۇئەييەن دەۋرگە كەلگەندىلا ، دېمەك شۇ دەۋرگە پايدىلىق نەرسە ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئەمگەك مەزكۇر نەرسىنىڭ «ئوبيېكت» خۇسۇسىيىتى يەنى ئۇنىڭ قىممىتى بولۇپ ئىپادىلەنگەندىلا ، ئاندىن ئەمگەك مەھسۇلاتى تاۋارغا ئايلىنىدۇ . بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، تاۋارنىڭ ئاددىي قىممەت شەكلى شۇنىڭ بىلەن بىرگە ھەم ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ ئاددىي تاۋار شەكلى بولغاچقا ، تاۋار شەكلىنىڭ تەرەققىياتى قىممەت شەكلىنىڭ تەرەققىياتى بىلەن بىردەك بولىدۇ .

ئاددىي قىممەت شەكلىنىڭ تولۇق بولمىغان ۋە بىخ ھالەتتىكى شەكىل ئىكەنلىكىنى ، ئۇنىڭ پەقەت بىر قاتار فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش ئارقىلىق پىشىپ يېتىلىپ باھا شەكلىگە كىرىدىغانلىقىنى بىر قاراپلا بىلىۋالغىلى بولىدۇ .

A تاۋارنىڭ قىممىتى مەلۇم B تاۋاردا ئىپادىلىنىپ ، بۇ



ئارقىلىق A تاۋارنىڭ قىممىتى ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتىدىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ . شۇڭا ، A تاۋارنىڭ باشقا بارلىق تاۋار بىلەن بولغان سۈپەت جەھەتتىكى تەڭلىك ۋە مىقدار جەھەتتىكى نىسبىتى ئىپادىلەنمەستىن ، بەلكى ئۆزىدىن پەرقلىنىدىغان بىرەر ئايرىم تاۋار بىلەن ئالمىشىش مۇناسىۋىتى يۈز بېرىدۇ . بىر تاۋارنىڭ ئاددىي نىسبىتى قىممەت شەكلىگە باشقا بىر تاۋارنىڭ ئايرىم تەڭ قىممەت شەكلى ماس كېلىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، كاناپنىڭ نىسپىي قىممەت ئىپادىسىدە ، چاپان كاناپتىن ئىبارەت بۇ بىر ئايرىم تاۋار ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا ، تەڭ قىممەتلىك شەكىلگە ياكى بىۋاسىتە ئالماشتۇرۇش شەكلىگە ئىگە .

ۋەھالەنكى ، ئايرىم قىممەت شەكىللىرى ئۆزلۈكىدىن تېخىمۇ تولۇق شەكىلگە ئۆتىدۇ . ئايرىم قىممەت شەكلى ئارقىلىق ، A تاۋارنىڭ قىممىتى مۇقەررەر ھالدا ئايرىم بىر تاۋاردا ئىپادىلىنىدۇ ، لېكىن كېيىنكى تاۋار قايسى خىل تاۋار بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، مەيلى ئۇ چاپان ، تۆمۈر ياكى بۇغداي بولسۇن ھەممىسى ئوخشاش بولىدۇ . ئوخشاش بىر تاۋارنىڭ شۇنداق ياكى بۇنداق ئوخشاشمىغان تاۋارلار بىلەن قىممەت مۇناسىۋىتىدە بولۇشىغا ئەگىشىپ ، ئۇنىڭ ئاددىي قىممەت ئىپادىلىرى كۆرۈلىدۇ . [22a] ئۇنىڭ مۇمكىن بولغان قىممەت ئىپادىلىرىنىڭ سانى ئۆزىدىن پەرقلىنىدىغان تاۋار تۈرى سانىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ . شۇنداق قىلىپ ، تاۋارنىڭ ئايرىم قىممەت ئىپادىلىرى ئۈزلۈكسىز ئۇزارتىشقا بولىدىغان ، ئوخشاش بولمىغان ئاددىي قىممەت ئىپادىسى سىستېمىسىغا ئايلىنىدۇ .

---

(22a) 2-نەشرىگە ئىزاھ: مەسىلەن، گومېرنىڭ ئەسەرلىرىدە بىر نەرسىنىڭ قىممىتى بىر قاتار تۈرلۈك نەرسىلەر ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ[71] .

## B. قىممەتنىڭ يىغىندى ياكى كېڭەيگەن شەكلى

z مىقدارلىق A تاۋار = u مىقدارلىق B تاۋارغا ، ياكى = v مىقدارلىق C تاۋارغا ، ياكى = w مىقدارلىق D تاۋارغا ، ياكى = x مىقدارلىق E تاۋارغا ، ياكى = باشقىلارغا

(20 گەز كاناپ = 1 چاپانغا ، ياكى = 10 قاداق چايغا ، ياكى = 40 قاداق قەھۋەگە ، ياكى = 1 كۋارتېر بۇغدايغا ، ياكى = 2 ئۇنسىيە ئالتۇنغا ، ياكى = $\frac{1}{2}$ توننا تۆمۈرگە ، ياكى = باشقىلارغا )

### (1) قىممەتنىڭ كېڭەيگەن نىسپىي شەكلى

ھازىر ، بىر تاۋارنىڭ ، مەسىلەن كاناپنىڭ قىممىتى تاۋار دۇنياسىنىڭ سان-ساناقسىز باشقا ئېلېمېنتلىرىدا ئىپادىلىنىدىغان بولدى . ھەر بىر باشقا تاۋار جىسمى كاناپنىڭ قىممىتىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئەينەككە ئايلاندى . [23] شۇنىڭ بىلەن ، بۇ

(23) شۇڭا، كاناپنىڭ قىممىتىنى چاپان ئارقىلىق ئىپادىلىسەك، ئۇنى كاناپنىڭ چاپان قىممىتى دەيمىز، ئەگەر كاناپنىڭ قىممىتىنى ئاشلىق ئارقىلىق ئىپادىلىسەك، ئۇنى كاناپنىڭ ئاشلىق قىممىتى دەيمىز ۋەھاكازا. ھەر بىر مۇشۇنداق ئىپادە كاناپنىڭ چاپان، ئاشلىق قاتارلىقلاردىكى ئىستېمال قىممىتىدە ئىپادىلەنگەن قىممىتىدىن دېرەك بېرىدۇ. «چۈنكى ھەر بىر تاۋارنىڭ قىممىتى شۇ تاۋارنىڭ ئالماشتۇرۇش جەريانىدىكى مۇناسىۋىتىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ، شۇڭا، ئۇ ئارقىلىق سېلىشتۇرۇلغان تاۋارغا قاراپ، ئۇنى ئاشلىق قىممىتى، سوكنو قىممىتى دەپ ئىپادىلەيمىز؛ شۇڭا مىڭلىغان قىممەت تۈرى بارلىققا كېلىدۇ، قانچە خىل تاۋار بولسا، شۇنچە خىل قىممەت بولىدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئوخشاشلا ھەم رېئال، ھەم نومىنال بولىدۇ.» («قىممەتنىڭ ماھىيىتى، ئۆلچىمى ۋە سەۋەبى توغرىسىدىكى تەنقىدىي تەتقىقات، ئاساسلىقى رىكاردو ئەپەندىنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئېتىقاتچىلىرىنىڭ ئەسەرلىرى»، «پىكىرنىڭ شەكىللىنىشى ۋە بايان قىلىنىشى توغرىسىدا» دېگەن ئەسەرنىڭ ئاپتورى، 1825-يىل لوندون نەشرى 39-بەت)، ئۆز ۋاقتىدا ئەنگلىيىدە بىر مەھەل داغدۇغا پەيدا قىلغان بۇ ئىمزاسىز ئەسەرنىڭ ئاپتورى س • بېيلى ئوخشاش بىر تاۋار قىممىتىنىڭ ئوخشاش بولمىغان نىسپىي ئىپادىلىرىنى كۆرسىتىپ بېرىش ئارقىلىقلا، قىممەت ئۇقۇمىنى بەلگىلەيدىغان ھەرقانداق ئىمكانىيەتنى يوققا



قىممەتنىڭ ئۆزى ھەقىقىي تۈردە پەرقى قالمىغان ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ بىرىكمىسى سۈپىتىدە ئىپادىلىنىدۇ . چۈنكى بۇ قىممەتنى شەكىللەندۈرگەن ئەمگەك ئەمدى مۇنداق بىر ئەمگەكنى ناھايىتى ئېنىق ئىپادىلەيدۇ ، باشقا ھەرقانداق بىر ئىنسانىيەت ئەمگىكى مەيلى ئۇنىڭ قانداق ناتۇرال شەكىلدە بولۇشىغا ، يەنى ئۇنىڭ چاپان ، بۇغداي ، تۆمۈر ياكى ئالتۇن قاتارلىقلاردا ئوبيېكتىپلىشىشىغا قارىماي ، ئۇنىڭ بىلەن تەڭ ئورۇندا تۇرىدۇ . شۇڭا ، كاناپ ئۆزىنىڭ قىممەت شەكلى ئارقىلىق ، باشقا بىر خىل ئايرىم تاۋار بىلەنلا ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت باغلاپ قالماستىن ، بەلكى پۈتۈن تاۋار دۇنياسى بىلەن ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت باغلايدۇ . ئۇ تاۋار سۈپىتىدە بۇ دۇنيانىڭ پۇقراسى ھېسابلىنىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، تاۋار قىممىتى ئىپادىسىنىڭ چەكسىز قاتارى تاۋار قىممىتىنىڭ ئۆزى نامايان بولىدىغان پەۋقۇلئاددە ئىستېمال شەكلى بىلەن مۇناسىۋىتى يوقلۇقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ .

بىرىنچى شەكىل ، يەنى 20 گەز كاناپ = 1 چاپانغا دېگەن شەكىلدە ، مىقدار جەھەتتىن مۇئەييەن نىسبەتتە بولغان بۇ ئىككى تاۋارنىڭ ئۆزئارا ئالمىشىشى تاسادىپىي ئىش بولۇپ كۆرۈنۈشى مۇمكىن . ئەكسىچە ، ئىككىنچى شەكىلدە ، تاسادىپىي ئەھۋالغا تۈپتىن ئوخشىمايدىغان ھەمدە بۇ تاسادىپىي ئەھۋالنى بەلگىلەيدىغان ئارقا كۆرۈنۈش دەرھال مەلۇم بولىدۇ . كاناپنىڭ قىممىتى مەيلى چاپاندا ، قەھۋەدە ياكى تۆمۈر قاتارلىق سان-ساناقسىز خىلمۇخىل ۋە ھەر خىل ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىلارغا تەۋە بولغان تاۋارلاردا

چىقارغىلى بولىدۇ دەپ قارىغان. گەرچە ئۇنىڭ نەزەر دائىرىسى تار بولسىمۇ، لېكىن ئۇ رىكاردو تەلىماتىنىڭ ئاجىز نۇقتىسىغا تەككەن، رىكاردو ئېقىمىدىكىلەرنىڭ [72] مەسىلەن «ۋېستمىنستېر ئوبزورى»دا بېيلىگە غەزەپ بىلەن ھۇجۇم قىلغانلىقى بۇ نۇقتىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

ئىپادىلەنسۇن، مىقدار جەھەتتىن هامان ئوخشاش بولىدۇ. ئىككى يەككە تاۋارنى ئىگىلىگۈچىلەر ئوتتۇرىسىدىكى تاسادىپىي مۇناسىۋەت يوقىلىدۇ. روشەنكى، ئالماشتۇرۇش تاۋار قىممىتىنىڭ مىقدارىنى تەڭشىمەي، ئەكسىچە، تاۋارنىڭ قىممەت مىقدارى تاۋارنىڭ ئالمىشىش نىسبىتىنى تەڭشەيدۇ.

### (2) ئالاھىدە تەڭ قىممەت شەكلى

ھەر بىر تاۋار، مەسىلەن چاپان، چاي، بۇغداي، تۆمۈر قاتارلىقلار كاناپنىڭ قىممەت ئىپادىسىدە ئۇنىڭ قىممەتدىشى بولۇش رولىنى، شۇ ئارقىلىق قىممەتنىڭ جىسمى بولۇش رولىنى ئوينايدۇ. ھەر بىر مۇشۇنداق تاۋارنىڭ بەلگىلىك ناتۇرال شەكلى ئەمدى ئالاھىدە تەڭ قىممەتلىك شەكىلگە ئايلىنىپ، باشقا ئالاھىدە تەڭ قىممەتلىك نۇرغۇن شەكىللەر بىلەن بىر قاتاردا تۇرىدۇ. ئوخشاشلا، تۈرلۈك ئوخشاش بولمىغان تاۋار جىسمىدىكى خىلمۇخىل، بەلگىلىك، كونكرېت ۋە كېرەكلىك بولغان ئەمگەكلەر ئەمدى ئادەتتىكى ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ ئوخشاشلا كۆپ خىل ئالاھىدە رېئال شەكلى ياكى ئىپادە شەكلى بولۇپ قالىدۇ.

### (3) قىممەتنىڭ يىغىندى ياكى كېڭەيتىلگەن شەكلىنىڭ كەمچىلىكلىرى

بىرىنچىدىن، تاۋارنىڭ نىسپىي قىممەت ئىپادىسى بۇ چاغدا تاماملانمىغان بولىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ ئىپادە سىستېمىسىنىڭ چېكى بولمايدۇ. ھەر قېتىم يېڭى بىر تاۋار مەيدانغا كېلىپ، يېڭى بىر قىممەت ئىپادىسىگە دائىر ماتېرىياللار بىلەن تەمىن ئەتكەندە،



قىممەت تەڭلىمىسىدىن تەركىب تاپقان زەنجىر ئۇزىرايدۇ. ئىككىنچىدىن، بۇنداق زەنجىر بىر-بىرى بىلەن مۇناسىۋەتتى بولمىغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەر خىل تۈردىكى ئوخشاشمىغان قىممەت ئىپادىسىدىن تۈزۈلگەن رەڭگارەڭ مەنزىرە بولۇپ شەكىللىنىدۇ. ئاخىرىدا، مۇقەررەر يۈز بېرىدىغان ئەھۋالغا ئوخشاش، ھەر بىر تاۋارنىڭ نىسپىي قىممەت شەكلى مۇشۇ كېڭەيتىلگەن شەكىلدە ئىپادىلەنسە، ئۇ ھالدا، ھەر بىر تاۋارنىڭ نىسپىي قىممەت شەكلى باشقا ھەرقانداق تاۋارنىڭ نىسپىي قىممەت شەكلىگە ئوخشىمايدىغان چەكسىز قىممەت ئىپادە سىستېمىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. قىممەتنىڭ كېڭەيتىلگەن شەكلىنىڭ كەمچىلىكى ئۇنىڭغا ماس كېلىدىغان تەڭ قىممەتلىك شەكىلدە ئەكس ئېتىدۇ. چۈنكى ھەر بىر تاۋارنىڭ ناتۇرال شەكلى بۇ يەردە ئالاھىدە تەڭ قىممەتلىك شەكىل بولۇپ، سانسىزلىغان باشقا ئالاھىدە تەڭ قىممەتلىك شەكىل بىلەن بىر قاتاردا تۇرىدۇ، شۇڭلاشقا پەقەت چەكلەنگەن تەڭ قىممەتلىك شەكىللا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، بۇ شەكىللەردىن ھەر بىرى يەنە بىرىنى چەتكە قاقىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاشلا، ھەر بىر ئالاھىدە تاۋارنىڭ قىممەتدىشىدىكى بەلگىلىك، كونكرېت بولغان، كېرەكلىك ئەمگەك ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ ئالاھىدە ھەم تولۇق بولمىغان ئىپادە شەكىللا بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. دەرۋەقە، ئىنسانىيەت ئەمگىكى بۇنداق ئالاھىدە ئىپادە شەكلىنىڭ يىغىندىسى ئىچىدە ئۆزىنىڭ تولۇق ياكى يىغىندى ئىپادە شەكلىگە ئېرىشىدۇ. لېكىن ئۇ بىرلىككە كەلگەن ئىپادە شەكلىگە تېخى ئېرىشەلمەيدۇ.

نىسپىي قىممەتنىڭ كېڭەيتىلگەن شەكلى ئاددىي نىسپىي قىممەت ئىپادىسىنىڭ يىغىندىسىدىن ياكى بىرىنچى خىل شەكىل تەڭلىمىسىنىڭ يىغىندىسىدىن تەركىب تاپىدۇ، مەسىلەن:

20 گەز كاناپ = 1 چاپانغا ،

20 گەز كاناپ = 10 قاداق چايغا ، ۋەھاكازاغا تەڭ .

لېكىن مۇشۇنداق ھەر بىر تەڭلىمىنى ئۆرۈسەك ، مۇنداق ئوخشاش تەڭلىمە چىقىدۇ :

1 چاپان = 20 گەز كاناپقا ،

10 قاداق چاي = 20 گەز كاناپقا ، ۋەھاكازاغا تەڭ

ئەمەلىيەتتە ، ئەگەر بىر ئادەم ئۆزىنىڭ كاناپىنى باشقا نۇرغۇن تاۋارغا ئالماشتۇرسا ، بۇ ئارقىلىق كاناپىنىڭ قىممىتىنى باشقا بىر قاتار تاۋارلاردا ئىپادىلىسە ، ئۇ ھالدا ، باشقا نۇرغۇن تاۋارغا ئىگىدارلىق قىلغۇچىلارمۇ مۇقەررەر ھالدا ئۆزلىرىنىڭ تاۋارلىرىنى كاناپقا ئالماشتۇرىدۇ ، بۇ ئارقىلىق ئوخشاش بولمىغان ھەر خىل تاۋارنىڭ قىممىتىنى ئوخشاش بىر ئۈچىنچى تاۋاردا ، يەنى كاناپتا ئىپادىلەيدۇ . شۇڭا ، 20 گەز كاناپ = 1 چاپانغا ، ياكى = 10 قاداق چايغا ، ياكى = باشقا ۋەھاكازاغا دېگەن بۇ بىر يۈرۈش تەڭلىمىنى ئۆرۈسەك ، يەنى ، ئەمەلىيەتتە بۇ سىستېما ئۆز ئىچىگە ئالغان تەتۈر مۇناسىۋەتنى ئىپادىلىسەك ، تۆۋەندىكىلەرگە ئېرىشەلەيمىز :

## C. قىممەتنىڭ ئادەتتىكى شەكلى

بىر چاپان =<br>
10 قاداق چاي =<br>
40 قاداق قەھۋە =<br>
1 كۋارتېر بۇغداي =<br>
2 ئۇنسىيە ئالتۇن =<br>
$\frac{1}{2}$ تونىنا تۆمۈر =<br>
x مىقدارلىق A تاۋار =<br>
ۋەھاكازا =

} 20 گەز كاناپقا



### (1) قىممەت شەكلىنىڭ ئۆزگەرگەن خاراكتېرى

ھازىر ، تاۋارلار ئۆز قىممەتلىرىنى : 1 . ئاددىي ھالدا ئىپادىلەيدۇ ، چۈنكى ئۇلار ئۆز قىممەتلىرىنى يالغۇز بىر تاۋاردىلا ئىپادىلەيدۇ ؛ 2 . بىرلىككە كەلگەن ئاساستا ئىپادىلەيدۇ ، چۈنكى ئۇلار ئۆز قىممەتلىرىنى بىر خىل تاۋاردا ئىپادىلەيدۇ . ئۇلارنىڭ قىممەت شەكلى ئاددىي ۋە ئورتاقلىققا ئىگە بولغاچقا ، ئومۇمىي بولىدۇ .

بىرىنچى خىل شەكىل بىلەن ئىككىنچى خىل شەكىلنىڭ ھەر ئىككىسى بىر خىل تاۋارنىڭ قىممىتىنى ئۆز ئىستېمال قىممىتىدىن ياكى تاۋار جىسمىدىن پەرقلىنىدىغان نەرسە قىلىپلا ئىپادىلەيدۇ .

بىرىنچى خىل شەكىل مۇنداق بىر قىممەت تەڭلىمىسى بىلەن تەمىن ئېتىدۇ : 1 چاپان = 20 قاداق كاناپقا ، 10 قاداق چاي = $\frac{1}{2}$ تونىنا تۆمۈرگە دېگەنگە ئوخشاش . چاپاننىڭ قىممىتى كاناپ بىلەن تەڭ قىممەتتە ، چاينىڭ قىممىتى تۆمۈر بىلەن تەڭ قىممەتتە ئىپادىلەنگەن ۋەھاكازا ، لېكىن كاناپ ۋە تۆمۈر بىلەن تەڭ قىممەتتە بولغان چاپان ۋە چاينىڭ ئۆزىگە خاس بۇ خىل قىممەت ئىپادىسى ئوخشاش بولمايدۇ ، بۇ خۇددى كاناپ بىلەن تۆمۈر ئوخشاش بولمىغاندەكلا ئىش . ناھايىتى روشەنكى ، بۇنداق شەكىل ئەمەلىيەتتە ئالماشتۇرۇشنىڭ دەسلەپكى باسقۇچىدىلا ئۈچرايدۇ . دېمەك ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى تاسادىپىي ، ۋاستىلىك ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق تاۋارغا ئايلىنىدىغان باسقۇچتىلا ئۈچرايدۇ .

ئىككىنچى خىل شەكىل بىرىنچى خىل شەكىلگە قارىغاندا، بىر خىل تاۋارنىڭ قىممىتىنى ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتىدىن تېخىمۇ تولۇق پەرقلەندۈرىدۇ، چۈنكى مەسىلەن، چاپاننىڭ قىممىتى ئەمدىلىكتە بارلىق مۇمكىن بولغان شەكىلدە ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلى بىلەن قارىمۇقارشى ھالەتتە تۇرىدۇ، چاپاننىڭ قىممىتى ئەمدى كاناپ بىلەن، تۆمۈر بىلەن، چاي بىلەن ۋە باشقا بارلىق نەرسىلەر بىلەن تەڭمۇتەڭ بولۇپ، پەقەت چاپاننىڭ قىممىتى بىلەن تەڭمۇتەڭ بولالمايدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، بۇ يەردە تاۋارنىڭ ھەرقانداق ئورتاقلىقتا ئىگە قىممەت ئىپادىسى بىۋاستە چىقىرىۋېتىلگەن، چۈنكى ھەر بىر تاۋارنىڭ قىممەت ئىپادىسىدە، باشقا بارلىق تاۋارلار ئەمدى قىممەتداش نەرسە شەكلىدە كۆرۈلىدۇ. قىممەتنىڭ كېڭەيتىلگەن شەكلى ئەمەلىيەتتە مەلۇم بىر ئەمگەك مەھسۇلاتى، مەسىلەن چارۋا تاسادىپىيلىك بىلەن ئەمەس، بەلكى ئادەت بويىچە ئوخشاش بولمىغان باشقا تاۋارغا ئالماشتۇرۇلغان چاغدىلا ۋۇجۇدقا كېلىدۇ.

يېڭىدىن ھاسىل قىلىنغان شەكىل تاۋار دۇنياسىنىڭ قىممەتلىرىنى شۇ تاۋار دۇنياسىدىن بۆلۈنۈپ چىققان ئوخشاش بىر خىل تاۋاردا، مەسىلەن كاناپتا ئىپادىلەيدۇ، شۇڭا بارلىق تاۋارنىڭ قىممىتى ئۇلارنىڭ كاناپ بىلەن بولغان تەڭلىكى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. ھەر بىر تاۋارنىڭ قىممىتى كاناپ بىلەن تەڭمۇتەڭ بولغان نەرسە سۈپىتىدە، ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتىدىن پەرقلىنىپلا قالماستىن، بەلكى بارلىق ئىستېمال قىممەتلىرىدىن پەرقلىنىدۇ، دەل شۇنداق بولغاچقا، مەزكۇر تاۋار ۋە باشقا بارلىق تاۋار بىلەن ئورتاقلىقتا ئىگە نەرسىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. شۇڭا، پەقەت مۇشۇنداق شەكىللا قىممەتتىن ئىبارەت تاۋارلار ئارا ھەقىقەتەن مۇناسىۋەت ئورنىتىدۇ، ياكى ئۇلارغا ئۆزئارا



ئالماشتۇرۇش قىممىتى بولۇپ ئىپادىلىنىش ئىمكانىيىتى بېرىدۇ.

ئالدىنقى ئىككى خىل شەكىل بىر خىل تاۋارنىڭ قىممىتىنى، ياكى ئوخشاش بولمىغان بىرلا خىل تاۋاردىن، ياكى ئۇنىڭغا ئوخشىمايدىغان كۆپ خىل تاۋاردىن تەركىب تاپقان سىستېمىنى ئىپادىلەيدۇ. بۇنداق ئىككى خىل ئەھۋالدا، بىر خىل قىممەت شەكلىگە ئېرىشىش ئايرىم تاۋارنىڭ خۇسۇسىي ئىشى دېيىشكە بولىدۇ، ئۇ بۇ ئىشنى باشقا تاۋارنىڭ ياردىمىسىز ئورۇندايدۇ. ئۇنىڭ ئۈچۈن ئېيتقاندا، باشقا تاۋارلار ئۇنىڭغا نىسبەتەن پاسسىپ قىممەتداشلىق رولىنى ئوينايدۇ. ئەكسىچە، قىممەتنىڭ ئادەتتىكى شەكلىنىڭ بارلىققا كېلىشى تاۋار دۇنياسىنىڭ ئورتاق پائالىيىتىنىڭ نەتىجىسى بولىدۇ. بىر تاۋارنىڭ ئادەتتىكى قىممەت شەكلىگە ئېرىشەلىشىدىكى سەۋەب شۇكى، باشقا بارلىق تاۋارلارمۇ بىرلا ۋاقىتتا ئوخشاش بىر خىل قىممەتداش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ قىممىتىنى ئىپادىلەيدۇ، يېڭىدىن مەيدانغا كەلگەن ھەر بىر تاۋارمۇ شۇنداق قىلىدۇ، بۇ شۇنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇكى، تاۋارلارنىڭ قىممەت ئوبيېكتى بۇ نەرسىلەرنىڭ «ئىجتىمائىي مەۋجۇتلۇقى» بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇنداق ئوبيېكتلىق ئۇلارنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتى ئارقىلىقلا ئىپادىلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنىڭ قىممەت شەكلىمۇ جەمئىيەت ئېتىراپ قىلغان شەكىل بولۇشى كېرەك.

ھازىر، بارلىق تاۋارلار كاناپقا تەڭ بولۇش شەكلى جەھەتتە سۈپەت جەھەتتىن يەنى ئومۇمىي قىممەت جەھەتتىن تەڭ بولۇپ ئىپادىلىنىپلا قالماستىن، بەلكى شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇلارنى قىممەت جەھەتتىنمۇ سېلىشتۇرغىلى بولىدىغان قىممەت مىقدارى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ! ئۇلار بىر خىل ماتېرىيال ئارقىلىق يەنى كاناپ ئارقىلىق ئۆز قىممەت مىقدارىنى ئەكس ئەتتۇرىدىغان

بولغاچقا، بۇ قىممەت مىقدارلىرىمۇ بىر-بىرىدە ئەكس ئېتىدۇ. مەسىلەن، 10 قاداق چاي = 20 گەز كاناپقا، 40 قاداق قەھۋە = 20 گەز كاناپقا تەڭ بولغاندەك. شۇڭا، 10 قاداق چاي 40 قاداق قەھۋەگە تەڭ بولىدۇ. ياكى، 1 قاداق قەھۋە ئۆز ئىچىگە ئالغان قىممەت سۇبىستانسىيىسى يەنى ئەمگەك پەقەت 1 قاداق چاي ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان قىممەتنىڭ تۆتتىن بىرىگىلا تەڭ بولىدۇ.

تاۋار دۇنياسىنىڭ ئادەتتىكى نىسپىي قىممەت شەكلى تاۋار دۇنياسىدىن قىستاپ چىقىرىۋېتىلگەن قىممەتداش تاۋار يەنى كاناپقا ئادەتتىكى قىممەتداشلىق خۇسۇسىيىتىنى بېرىدۇ. كاناپنىڭ ئۆزىگە خاس ناتۇرال شەكلى بۇ دۇنيادىكى ئورتاقلىققا ئىگە قىممەت فورماتسىيىسى بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا، كاناپ باشقا بارلىق تاۋارلار بىلەن بىۋاستە ئايرىۋاشلىنالايدۇ. ئۇنىڭ جىسىم شەكلى بارلىق ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ كۆزگە كۆرۈنىدىغان ئوچۇق نامايەندىسى، ئادەتتىكى ئىجتىمائىي شەكىل رولىنى ئوينايدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، توقۇشتىن ئىبارەت كاناپ ئىشلەپچىقىرىدىغان خۇسۇسىي ئەمگەك ئادەتتىكى ئىجتىمائىي شەكىل ۋە باشقا بارلىق ئەمگەك بىلەن تەڭ تۇرىدىغان شەكىل ھالىتىدە تۇرىدۇ. ئادەتتىكى قىممەت شەكلىنى ھاسىل قىلىدىغان سان-ساناقسىز تەڭلىمىلەر كاناپقا سىڭگەن ئەمگەكنى ئىشقا ئاشۇرۇپ، تەرتىپ بويىچە باشقا تاۋارلاردىكى ھەر بىر ئەمگەكتە تەڭلىشىدۇ، بۇنىڭ بىلەن توقۇشنى ئىنسانىيەتنىڭ ئادەتتىكى ئەمگىكىنىڭ ئادەتتىكى ئىپادە شەكلىگە ئايلاندۇرىدۇ. شۇنداق قىلىپ، تاۋار قىممىتىدە ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك پاسسىپ ھالدا ھەقىقىي ئەمگەكنىڭ بارلىق كونكرېت شەكلى ۋە كېرەكلىك خۇسۇسىيەتلىرى ئايرىۋېلىنغان ئەمگەك سۈپىتىدە ئىپادىلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە، ئۆزىنىڭ ئاكتىپ خۇسۇسىيىتىمۇ ئېنىق ئىپادىلىنىپ چىقىدۇ. دېمەك بۇ



بارلىق ھەقىقىي ئەمگەكنى ئۇلار ئۇچۇن ئورتاق بولغان ئىنسانىيەت ئەمگىكى خاراكتېرى ۋە ئىنسانىيەت ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپ قىلىنىشىدىن ئىبارەت قىلىپ قويىدۇ.

ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى ئىنسانىيەت ئەمگىكىدىن ھېچقانداق پەرقلەنمەيدىغان بىرىكمە قىلىپ كۆرسىتىدىغان ئادەتتىكى قىممەت شەكلى ئۆز قۇرۇلمىسى ئارقىلىق تاۋار دۇنياسىنىڭ ئىجتىمائىي ئىپادىسى ئىكەنلىكىنى نامايان قىلىدۇ. شۇڭا، ئۇ بىزگە شۇنى ئېنىق ئۇقتۇرىدۇكى، بۇ دۇنيادا، ئەمگەكنىڭ ئادەتتىكى ئىنسانىي خاراكتېرى ئەمگەكنىڭ پەۋقۇلئاددە ئىجتىمائىي خاراكتېرى بولۇپ شەكىللىنىدۇ.

### (2) نىسپىي قىممەت شەكلى بىلەن تەڭ قىممەتلىك شەكلىنىڭ تەرەققىيات مۇناسىۋىتى

تەڭ قىممەتلىك شەكلىنىڭ تەرەققىيات دەرىجىسى نىسپىي قىممەت شەكلىنىڭ تەرەققىيات دەرىجىسىگە ماس كېلىدۇ. لېكىن، شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، تەڭ قىممەتلىك شەكلىنىڭ تەرەققىياتى نىسپىي قىممەت شەكلىنىڭ تەرەققىيات ئىپادىسى ۋە نەتىجىسىدىنلا ئىبارەت.

بىر تاۋارنىڭ ئاددىي ياكى ئايرىم نىسپىي قىممەت شەكلى يەنە بىر تاۋارنى ئايرىم قىممەتداشقا ئايلاندۇرىدۇ. كېڭەيتىلگەن نىسپىي قىممەت شەكلى، يەنى بىر تاۋار قىممىتىنىڭ باشقا بارلىق تاۋارلاردىكى ئىپادىسى باشقا بارلىق تاۋارلارغا ھەر خىل ئوخشىمايدىغان ئالاھىدە قىممەتداش شەكلىنى ئاتا قىلىدۇ. ئاخىرىدا، بىر خىل ئالاھىدە تاۋار ئادەتتىكى تەڭ قىممەتلىك شەكىلگە ئېرىشىدۇ، چۈنكى باشقا بارلىق تاۋارلار ئۇنىڭ بىرلىككە

كەلگەن ، ئادەتتىكى قىممەت شەكلىنىڭ ماتېرىيالى بولىدۇ .

قىممەت شەكلى تەرەققىي قىلىپ قايسى دەرىجىگە يەتسە ، ئۇنىڭ ئىككى قۇتۇپى ، يەنى نىسپىي قىممەت شەكلى بىلەن تەڭ قىممەتلىك شەكلى ئوتتۇرىسىدىكى قارىمۇقارشىلىقمۇ تەرەققىي قىلىپ شۇ دەرىجىگە يېتىدۇ .

بىرىنچى شەكىلدە — 20 گەز كاناپ 1 چاپانغا تەڭ دېگەن شەكىلنىڭ ئۆزىدىلا بۇ خىل قارىمۇقارشىلىق ئۆز ئىچىگە ئېلىنغان ، لېكىن ئۇ مۇقىملاشتۇرۇلمىغان . بىز تەڭلىمىنىڭ سول تەرىپىدىن باشلاپ ئوقۇساق ، كاناپ نىسپىي قىممەت شەكلى ، چاپان تەڭ قىممەت شەكلى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ ، تەڭلىمىنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن باشلاپ ئوقۇساق ، چاپان نىسپىي قىممەت شەكلى ، كاناپ تەڭ قىممەتلىك شەكىل بولۇپ ھېسابلىنىدۇ . بۇ يەردە ئىككى قۇتۇپنىڭ قارىمۇقارشىلىقىنى ئىگىلەش خېلى تەسكە توختايدۇ .

ئىككىنچى شەكىل ئىچىدە ، ھەر قېتىم ھەممىشە پەقەت بىر خىل تاۋارلا ئۆزىنىڭ نىسپىي قىممەت شەكلىنى تولۇق نامايان قىلالايدۇ ، ياكى ئۇنىڭ ئۆزىدىلا كېڭەيتىلگەن نىسپىي قىممەت شەكلى بولىدۇ ، چۈنكى باشقا بارلىق تاۋارلار ئۇنىڭ بىلەن قارىمۇقارشى ئورۇندا ، يەنى تەڭ قىممەتلىك شەكىلدە تۇرىدۇ . بۇ يەردە قىممەت تەڭلىمىسىنىڭ (مەسىلەن ، 20 گەز كاناپ = 1 چاپانغا ، ياكى = 10 قاداق چايغا ، ياكى = 1 كۋاتېر بۇغدايغا ) تەڭ بولغان ئىككى تەرىپىنىڭ ئورنىنى ئۆزگەرتىشكە بولمايدۇ ، بولمىسا قىممەت شەكلىنىڭ بارلىق خاراكتېرىنى ئۆزگەرتىپ ، ئۇنى يىغىندى قىممەت شەكلىدىن ئادەتتىكى قىممەت شەكلىگە ئايلاندۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ .

ئاخىرقى شەكىل ، يەنى ئۈچىنچى خىل شەكىل تاۋار دۇنياسىغا ئادەتتىكى ئىجتىمائىي نىسپىي قىممەت شەكلىنى



بېرىدۇ ، چۈنكى تاۋار دۇنياسىدىكى تاۋار تۈرلىرىنىڭ بىرىدىن باشقا بارلىق تاۋارلاردا ئادەتتىكى تەڭ قىممەتلىك شەكىل بولمايدۇ . شۇڭا ، بىر تاۋار ، مەسىلەن كاناپ باشقا بارلىق تاۋارلار بىلەن بىۋاسىتە ئايرىۋاشلىنالايدىغان شەكىلدە ، ياكى بىۋاسىتە ئىجتىمائىي شەكىلدە تۇرىدۇ ، چۈنكى باشقا بارلىق تاۋارلاردا بۇنداق شەكىل بولمايدۇ . [24]

ئەكسىچە ، ئومۇمىي قىممەتداش بولىدىغان تاۋار تاۋارلار دۇنياسىنىڭ بىرلىككە كەلگەن ۋە شۇنىڭ بىلەن بىللە ئادەتتىكى نىسپىي قىممەت شەكلىگە ئىگە بولالمايدۇ . ئەگەر كاناپ ياكى ئادەتتىكى قىممەتلىك شەكىلدە تۇرۇۋاتقان ھەرقانداق بىر تاۋار ئەينى بىرۋاقىتتا ئادەتتىكى نىسپىي قىممەت شەكلىگە ئىگە بولالىغان بولسىدى ، ئۇ چاغدا ئۇ ئۆزىگە ئۆزى قىممەتداش بولغان بولاتتى . شۇنىڭ بىلەن بىز 20 گەز كاناپ = 20 گەز كاناپقا دېگەن تەڭلىمىگە ئېرىشەتتۇقكى ، بۇ قىممەتنىمۇ ، قىممەت مىقدارىنىمۇ ئىپادىلىمەيدىغان مەنىداش سۆزلەرنىڭ تەكرارلىنىشى بولاتتى .

---

(24) ئەمەلىيەتتە ئادەتتىكى ۋە بىۋاسىتە ئايرىۋاشلاش شەكلىدىن ئۇنىڭ بىر خىل قارىمۇقارشى تاۋار شەكلى ئىكەنلىكىنى ھەرگىز كۆرۈۋالغىلى بولمايدۇ. خۇددى ماگنىتنىڭ مۇسبەت قۇتۇپى بىلەن مەنپىي قۇتۇپىنى ئايرىۋەتكىلى بولمىغاندەك، ئۇنى بىۋاسىتە ئايرىۋاشلىغىلى بولمايدىغان شەكىلدىن ئايرىۋەتكىلى بولمايدۇ. شۇڭا، بارلىق تاۋارلارغا بىرلا ۋاقىتتا بىۋاسىتە ئايرىۋاشلىغىلى بولىدىغان تامغىنى بېسىشنى تەسەۋۋۇر قىلىش — بارلىق كاتولىكلارنى پاپىلارغا ئايلاندۇرۇشنى خىيال قىلغانغا ئوخشاش ئىش. تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى ئىنسانىيەت ئەركىنلىكى ۋە شەخسىي مۇستەقىللىقنىڭ يۇقىرى پەللىسى دەپ قارايدىغان ئۇششاق بۇرژۇئا ئۈچۈن ئېيتقاندا، بۇ شەكلى بىلەن باغلىنىشلىق بولغان كەمچىلىكلەرنى، بولۇپمۇ تاۋارلارنىڭ بىۋاسىتە ئالماشتۇرغىلى بولمايدىغان خۇسۇسىيىتىنى چىقىرىۋېتىش تولىمۇ كۆڭۈلدىكىدەك ئىش بولاتتى. پرودون سوتسىيالىزمى مۇشۇنداق چاكىنا خىيالنى تەسۋىرلىگەن؛ مەن باشقا جايدا كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمدەك [73] ، بۇنداق سوتسىيالىزمدا دەسلەپكى نەتىجە بولمايدۇ، بۇنىڭدىن خېلى بۇرۇنلا، گرېي، برېي ۋە باشقا كىشىلەر بۇنى تېخىمۇ ياخشى بايان قىلىپ ئۆتكەن. بۇگۈنكى كۈندە، ئۇ بۇنداق ئەقىل-پاراسەتنىڭ «پەن» نامى بىلەن مەلۇم دائىرىدە كېڭىيىشىگە توسقۇنلۇق قىلمايدۇ. ھېچقانداق مەزھەپ

ئادەتتىكى قىممەتداشنىڭ نىسپىي قىممىتىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ، ئۈچىنچى خىل شەكىلنى ئەكسىگە ئايلاندۇرۇشىمىز لازىم بولىدۇ . ئادەتتىكى قىممەتداشنىڭ باشقا تاۋارلار بىلەن ئورتاق بولغان نىسپىي قىممەت شەكلى بولمايدۇ ، ئۇنىڭ قىممىتى نىسپىي ھالدا باشقا بارلىق تاۋار جىسمىنىڭ چەكسىز قاتارىدا ئىپادىلىنىدۇ . شۇڭلاشقا ، كېڭەيتىلگەن نىسپىي قىممەت شەكلى يەنى ئىككىنچى خىل شەكىل ، ئەمدى قىممەتداش تاۋارغا خاس نىسپىي قىممەت شەكلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

## (3) قىممەتنىڭ ئادەتتىكى شەكلىدىن پۇل شەكلىگە ئۆتۈش

ئادەتتىكى تەڭ قىممەتلىك شەكىل قىممەتنىڭ ئۆز شەكلىدۇر . شۇڭا ، ئۇ ھەرقانداق تاۋارغا تەۋە بولىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، بىر تاۋارنىڭ ئادەتتىكى تەڭ قىممەتلىك شەكىل (ئۈچىنچى خىل شەكىل )دە تۇرۇشىغا پەقەت ئۇنى باشقا بارلىق تاۋارلار قىممەتداش قاتارىدىن سىقىپ چىقىرىۋەتكەنلىكىلا سەۋەب بولىدۇ . بۇنداق سىقىپ چىقىرىش نەتىجىسىدە ، پەقەت بىر خىل ئالاھىدە تاۋارلا قالىدۇ . بۇ ۋاقىتتىن باشلاپ ، تاۋار دۇنياسىنىڭ بىرلىككە كەلگەن نىسپىي قىممەت شەكلى ئوبيېكتىپ مۇقىملىققا ۋە ئومۇمىي ئىجتىمائىي ئۇنۇمگە ئېرىشىدۇ .

تەڭ قىممەتلىك شەكىل بۇنداق ئالاھىدە تاۋارنىڭ ناتۇرال شەكلى بىلەن ئىجتىمائىي ھالدا بىرىككەندىن كېيىن ، بۇنداق

---

پرودون مەزھىپىگە[74] ئوخشاش «پەن» سۆزىنى كۆپ ئىشلەتكەن ئەمەس، چۈنكى،
«ئۇقۇم كەمچىل بولغاندا
بۇ سۆز دەرھال پەيدا بولىدۇ»[75]



ئالاھىدە تاۋار پۇل تاۋارغا ئايلىنىدۇ ، ياكى پۇل فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان بولىدۇ . تاۋار دۇنياسىدىن باشلاپ ئادەتتىكى تەڭ قىممەتلىك رولىنى ئويناش ئۇنىڭ ئۆزىگە خاس ئىجتىمائىي فۇنكسىيىسى ھەم ئۇنىڭ ئىجتىمائىي مونوپولىيىسىغا ئايلىنىدۇ . ئىككىنچى خىل شەكىلدە كاناپنىڭ ئالاھىدە ھەر خىل قىممەتدىشى بولغان ، ئۈچىنچى خىل شەكىلدە ئۆزىنىڭ نىسپىي قىممىتىنى ئورتاق كاناپتا ئىپادىلىگەن تاۋارلار ئارىسىدا ، مەلۇم بىر بەلگىلىك تاۋار تارىخىي جەرياندا بۇ ئىمتىيازلىق ئورۇنغا ئېرىشىدۇ ، بۇ بولسىمۇ ئالتۇن . شۇڭا ، بىز ئۈچىنچى خىل شەكىلدە ، تاۋار كاناپ ئورنىغا تاۋار ئالتۇننى قويىمىز ، نەتىجىدە تۆۋەندىكىدەك تەڭلىمە ھاسىل بولىدۇ :

## D. پۇل شەكلى

20 گەز كاناپ =
1 چاپان =
10 قاداق چاي =
40 قاداق قەھۋە =
1 كۋارتېر بۇغداي =
$\frac{1}{2}$ تونىا تۆمۈر =
x مىقدارلىق A تاۋار =

} 2 ئۇنسىيە ئالتۇنغا

بىرىنچى خىل شەكىلدىن ئىككىنچى خىل شەكىلگە ، ئىككىنچى خىل شەكىلدىن ئۈچىنچى خىل شەكىلگە ئۆتكەندە ، ماھىيەتلىك ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇ . تۆتىنچى خىل شەكىلنىڭ ئۈچىنچى خىل شەكىل بىلەن بولغان بىردىنبىر پەرقى شۇكى ، ئالتۇن كاناپنىڭ ئورنىنى ئىگىلەپ ، ئادەتتىكى تەڭ قىممەتلىك شەكىلگە ئېرىشىدۇ . ئۈچىنچى خىل شەكىلدە كاناپ قانداق رول

ئوينىسا ، تۆتىنچى خىل شەكىلدە ئالتۇن شۇ رولنى ، يەنى ئومۇمىي قىممەتداشلىق رولىنى ئوينايدۇ . بۇنىڭدىكى بىردىنبىر ئۆلگىرىلەش پەقەتلا بىۋاستە ، ئاددىيلىقى ئالماشتۇرۇش شەكلى ، يەنى ئاددىيلىقى تەڭ قىممەتلىك شەكىل ئەمدى ئىجتىمائىي ئادەت تۈپەيلىدىن ئاخىرقى ھېسابتا تاۋار ئالتۇننىڭ ئۆزىگە خاس ناتۇرال شەكلى بىلەن بىرلىشىپ كەتكەن بولىدۇ .

ئالتۇننىڭ پۇل سۈپىتىدە باشقا تاۋارلارغا زىت كېلىشىدىكى سەۋەب شۇكى ، ئۇ ئالىلبۇرۇنلا تاۋار سۈپىتىدە ئۇلارغا زىت كەلگەن . ئۇ ئىلگىرى باشقا بارلىق تاۋارلارغا ئوخشاش ، قىممەتداشلىق رولىنى ئوينىغان : ياكى ئايرىم ئالماشتۇرۇش ھەرىكىتىدە ئايرىم قىممەتداشلىق رولىنى ئوينىغان ، ياكى باشقا قىممەتداش تاۋارلار بىلەن بىرگە ئالاھىدە قىممەتداشلىق رولىنى ئوينىغان . شۇنىڭ بىلەن ئۇ تەدرىجىي ھالدا چوڭ ياكى كىچىك دائىرە ئىچىدە ئومۇمىي قىممەتداشلىق رولىنى ئوينىغان . ئۇ تاۋار دۇنياسىنىڭ قىممەت ئىپادىسىدە بۇ ئورۇنغا ئىگە بولغان ھامان ، پۇل تاۋارغا ئايلىنىدۇ . ئۇ پۇل تاۋارغا ئايلانغان چاغدىن تارتىپلا ، تۆتىنچى خىل شەكىل ئۈچىنچى خىل شەكىلدىن پەرقلىنىشكە باشلايدۇ ، ياكى ئاددىيلىقى قىممەت شەكلى پۇل شەكلىگە ئايلىنىدۇ .

بىر تاۋارنىڭ (مەسىلەن كاناپنىڭ ) پۇل تاۋار فۇنكسىيىسىنى ئۆتەۋاتقان تاۋار (مەسىلەن ئالتۇن )دىكى ئاددىي ، نىسپىي قىممەت ئىپادىسى باھا شەكلى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ . شۇڭا ، كاناپنىڭ «باھا شەكلى» مۇنداق بولىدۇ :

20 گەز كاناپ = 2 ئۇنسىيە ئالتۇنغا بولىدۇ ،

ئەگەر 2 ئۇنسىيە ئالتۇننىڭ پۇل نامى 2 فوند ستېرلىڭ بولسا ، ئۇنداقتا :



20 گەز كاناپ = 2 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ .

پۇل شەكلىنى چۈشىنىشتە ، ئاددىيلىقى تەڭ قىممەتلىك شەكلىنى چۈشىنىش قىيىن ، دېمەك تەڭ قىممەتلىك شەكلىنى يەنى ئۈچىنچى خىل شەكلىنى چۈشىنىش قىيىن . ئۈچىنچى خىل شەكىلنىڭ ئورنى ئالماشتۇرۇلسا ، ئىككىنچى خىل شەكىلگە ، يەنى قىممەتنىڭ كېڭەيتىلگەن شەكلىگە ئۆزگىرىدۇ ، ھالبۇكى ، ئىككىنچى خىل شەكلىنى تەشكىل قىلغۇچى ئامىل بىرىنچى خىل شەكىلدۇر : 20 گەز كاناپ = 1 چاپانغا ، ياكى x مىقدارلىق A تاۋار — y مىقدارلىق B تاۋارغا دېگەندەك . شۇڭا ، ئاددىي تاۋار شەكلى پۇل شەكلىنىڭ تۆرەلمىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ .

## 4 . تاۋارنىڭ فېتىشىزملىق خاراكتېرى ۋە ئۇنىڭ سىرى

تاۋار دەسلەپ قارىماققا ئاددىي ھەم ئاددىيلىقى نەرسىدەك كۆرۈنىدۇ . ئۇنى تەھلىل قىلىش ئارقىلىق مەلۇم بولىدىكى ، ئۇ مېتافىزىكىلىق سىرغا ۋە تېئولوگىيىلىك بىمەنە سۆزلەرگە تولغان ئاجايىپ غەلىتە نەرسە . تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا ، مەيلى ئۇنى ئۆزىنىڭ خۇسۇسىيىتى بىلەن كىشىلەرنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش نۇقتىسىدىن كۆزىتەيلى ، ياكى ئۇنى ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ مەھسۇلاتى بولغانلىقى ئۈچۈن مۇشۇنداق خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولۇش نۇقتىسىدىن كۆزىتەيلى ، ئۇنىڭ ھېچقانداق سىرلىق يېرى يوق . ناھايىتى روشەنكى ، كىشىلەر ئۆز پائالىيىتى ئارقىلىق ، ئۆزىگە پايدىلىق شەكىل بويىچە تەبىئەت ماددىلىرىنىڭ فورماتسىيىسىنى ئۆزگەرتىدۇ . مەسىلەن ، ياغاچتىن ئۈستەل ياسىغاندا ، ياغاچنىڭ شەكلى ئۆزگىرىدۇ . لېكىن ئۈستەل

يەنىلا ياغاچ ، يەنىلا بىر ئادەتتىكى ۋە ھېس قىلغىلى بولىدىغان نەرسە بولۇپ قېلىۋېرىدۇ . ئەمما ئۇ تاۋار بولۇپ ئوتتۇرىغا چىقىسىلا ، سەزگىلى بولىدىغان ھەم ئادەتتىكى سېزىمدىن تاشقىرى نەرسىگە ئايلىنىدۇ . [76] ئۇ پۇتى بىلەن يەردە تۇرغاندىن تاشقىرى ، باشقا ھەممە تاۋارلار بىلەن بولغان مۇناسىۋەت ئالدىدا بېشى بىلەنمۇ تۇرىدۇ ، ئۇنىڭ ياغاچ كاللىسى ئۇنىڭ ئۆزلۈكىدىن ئۇسسۇلغا چۈشۈپ كەتكىنىدىنمۇ كۆپ غەلىتە بولغان مەجنۇنلارچە قالايمىقان جۆيلۈشنى تۇغدۇرىدۇ . (25)

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، تاۋارنىڭ سىرلىق خاراكتېرى تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىدىن كەلگەن ئەمەس . قىممەت تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن مەزمۇندىنمۇ كەلگەن ئەمەس . چۈنكى ، بىرىنچى ، پايدىلىق ئەمگەك ياكى ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر ، ئۇلار ئادەم ئورگانىزمىنىڭ فۇنكسىيىسى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇنداق ھەر بىر فۇنكسىيىنىڭ مەزمۇنى ۋە شەكلى قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر ، ماھىيەتتىن ئالغاندا ھەممىسى ئادەمنىڭ مېڭىسى ، نېرۋىسى ، مۇسكۇلى ، تۇيغۇ ئەزالىرىنىڭ خورىشىدۇر . بۇ بىر فىزىئولوگىيە جەھەتتىكى ھەقىقەت . ئىككىنچى ، قىممەت مىقدارىنىڭ ئاساسىنى بەلگىلەيدىغان نەرسىگە ، يەنى سەرپ قىلىنغان بۇنداق سىجىل ۋاقىت ياكى ئەمگەك مىقدارىغا كەلسەك ، ئەمگەك مىقدارى ئەمگەكنىڭ ماھىيىتىدىن ناھايىتى روشەن پەرقلىنىدۇ . بارلىق ئىجتىمائىي ئەھۋال ئاستىدا ، گەرچە ئوخشاش بولمىغان تەرەققىيات باسقۇچىدىكى كۆڭۈل بۆلۈش دەرىجىسى ئوخشاش بولمىسىمۇ ،

(25) ئەسلەپ ئۆتسەك، دۇنيانىڭ ھەممە جايلىرى تۇرغۇن ھالەتتە تۇرغاندەك قىلىۋاتقان چاغدا، باشقىلارنى رىغبەتلەندۈرۈش ئۈچۈن، جوڭگو ۋە ئۈستەل ئۇسسۇلغا چۈشكەن[77] .



كىشىلەر ئىشلەپچىقىرىش تۇرمۇش ۋاستىلىرىغا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك ۋاقتىغا مۇقەررەر ھالدا كۆڭۈل بۆلىدۇ . (26) ئاخىرىدا ، كىشىلەر مەلۇم ئۇسۇل ئارقىلىق قارشى تەرەپ ئۈچۈن ئەمگەك قىلسا ، ئۇلارنىڭ ئەمگىكىمۇ ئىجتىمائىي شەكىلگە كىرىدۇ .

لېكىن ، ئەمگەك مەھسۇلاتى تاۋار شەكلىگە كىرىشى بىلەنلا ئومۇمەن ئۇنىڭ سىرلىق خاراكتېرى نەدىن كېلىدۇ ؟ روشەنكى بۇ خىل شەكىلنىڭ ئۆزىدىن كېلىدۇ . ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ ئوخشاشلىقى ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ ئوخشاشلىقىدەك قىممەت ئوبيېكتىدىن ئىبارەت بۇ خىل بۇيۇمنىڭ شەكلىنى ئالىدۇ ؛ ئىنسانىيەت ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپ قىلىنىشى ئەمگەكنىڭ سىجىل ۋاقتى ئارقىلىق ئۆلچىنىپ ، ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممەت مىقدارىنىڭ شەكلىنى ئالىدۇ ؛ ئاخىرىدا ، ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئەمگەك داۋامىدىكى ئاشۇ ئىجتىمائىي بەلگىلىمىلەردىن پايدىلىنىپ ئەمەلگە ئاشىدىغان ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ مۇناسىۋىتى ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت شەكلىنى ئالىدۇ .

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، تاۋار شەكلىنىڭ سىرى پەقەت شۇ يەردىكى : تاۋار شەكلى كىشىلەر ئالدىدا كىشىلەرنىڭ ئۆز ئەمگىكىنىڭ ئىجتىمائىي خاراكتېرىنى ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ ئۆزىگە خاس بۇيۇمنىڭ خاراكتېرى قىلىپ ، بۇ

(26) 2-نەشرىگە ئىزاھ: قەدىمكى گېرمانلاردا، بىر مورگىن يەرنىڭ كۆلىمى بىر كۈنلۈك ئەمگەك بىلەن ئۆلچىنەتتى. شۇڭا، مورگىن يەنە Tagwerk [بىر كۈنلۈك خىزمەت] (ياكى Tagwanne) jurnale ياكى jurnalis، jumalis terra، jornalis ياكى diurnalis)، Mannwerk [بىر ئادەمنىڭ خىزمىتى]، Mannskraft [بىر ئادەمنىڭ كۈچى]، Mannsmaad، Mannshauet [بىر ئادەمنىڭ يىغىم مىقدارى] دەپ ئاتالغان. گېورگ ليۇدۋىگ مائۇرېرنىڭ «جامائەت، دېھقانلار، يېزا ۋە شەھەر تۈزۈمى ھەم ئىجتىمائىي ھاكىمىيەتنىڭ تارىخى ھەققىدە» دېگەن ئەسىرىگە قاراڭ، 1854-يىلى ميۇنخېن نەشرى 129-بەت ۋە كېيىنكى بەتلەر.

بۇيۇملارنىڭ تەبىئىي ئىجتىمائىي خۇسۇسىيىتى قىلىپ، بۇ ئارقىلىق ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئومۇمىي ئەمگەك بىلەن بولغان ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتىنى ئىشلەپچىقارغۇچىلاردىن تاشقىرى بۇيۇم بىلەن بۇيۇم ئوتتۇرىسىدىكى ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت قىلىپ كۆرسىتىدۇ. بۇنداق ئالمىشىش تۈپەيلىدىن، ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى تاۋارغا، سەزگىلى بولىدىغان ھەم ئادەتتىكى سېزىمدىن تاشقىرى بۇيۇم ياكى ئىجتىمائىي بۇيۇمغا ئايلىنىدۇ. مەسىلەن، نەرسىنىڭ كۆز نېرۋىسىدە قالغان يورۇقلۇق تەسىرى كۆز نېرۋىسىنىڭ ئۆزىنىڭ سۇبيېكتىپ تەسىرلىنىشى بولۇپ ئىپادىلەنمەستىن، بەلكى كۆزنىڭ سىرتىدىكى نەرسىنىڭ ئوبيېكتىپ شەكلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. لېكىن كۆز بىلەن كۆرگەندە، نۇر ھەقىقەتەن بىر نەرسىدىن يەنە بىر نەرسىگە چۈشىدۇ، يەنى تاشقى دۇنيادىكى ئوبيېكتىپتىن كۆزگە چۈشىدۇ. بۇ فىزىكىلىق نەرسىلەر ئوتتۇرىدىكى فىزىكىلىق مۇناسىۋەتتۇر. ئەكسىچە، تاۋار شەكلى ۋە ئۇ ئارقىلىق ئىپادىلەنگەن ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممەت مۇناسىۋىتىنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ فىزىكىلىق خاراكتېرى ھەم ئۇ ئارقىلىق ھاسىل بولغان نەرسىلەرنىڭ مۇناسىۋىتى بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق. بۇ پەقەت كىشىلەرنىڭ ئۆزىنىڭ بەلگىلىك ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتى، لېكىن ئۇ كىشىلەرنىڭ نەزەرىدە نەرسە بىلەن نەرسە ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ فانتازىيىلىك شەكلىگە كىرىدۇ. شۇڭا، ئۇنىڭغا تەمسىل تېپىش ئۈچۈن، دىن دۇنياسىنىڭ خىيالىي ساھەلىرىگە كىرىشىمىزگە توغرا كېلىدۇ. ئۇ يەردە، كىشى مېڭىسىنىڭ مەھسۇلى ھاياتلىق ئاتا قىلىنغان، ئۆزئارا مۇناسىۋەت ئورناتقان ھەمدە كىشىلەر بىلەن مۇناسىۋەت ئورناتقان مۇستەقىل مەۋجۇت نەرسە بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، تاۋار دۇنياسىدا، كىشىلەر



ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلارمۇ شۇنداق بولىدۇ. بۇنى مەن فېتىشىزم دەپ ئاتايمەن. ئەمگەك مەھسۇلاتى تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىلغان ھامان فېتىشىزم خاراكتېرىنى ئالىدۇ، شۇڭا فېتىشىزم تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتىن ئايرىلالمايدۇ.

يۇقىرىدا تەھلىل قىلىنغىنىدەك، تاۋار دۇنياسىدىكى بۇنداق فېتىشىزملىق خاراكتېر تاۋار ئىشلەپچىقىرىدىغان ئەمگەكنىڭ ئۆزىگە خاس ئىجتىمائىي خاراكتېرىدىن كەلگەن.

ئىستېمال بۇيۇمىنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشىدىكى سەۋەب شۇكى، ئۇلار بىر-بىرىگە باغلىق بولمىغان خۇسۇسىي ئەمگەكلەرنىڭ مەھسۇلاتلىرىدۇر. بۇنداق خۇسۇسىي ئەمگەكنىڭ يىغىندىسى ئىجتىمائىي ئومۇمىي ئەمگەك بولۇپ شەكىللىنىدۇ. چۈنكى ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۆزلىرىنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق بىر-بىرى بىلەن ئۇچرىشىدۇ، شۇڭا، ئۇلارنىڭ خۇسۇسىي ئەمگىكىنىڭ ئۆزىگە خاس ئىجتىمائىي خاراكتېرى پەقەت مۇشۇنداق ئالماشتۇرۇش داۋامىدىلا ئىپادىلىنىدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، خۇسۇسىي ئەمگەك ئەمەلىيەتتە ئىجتىمائىي ئومۇمىي ئەمگەكنىڭ بىر قىسمى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ، پەقەت ئالماشتۇرۇش تۈپەيلىدىن ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى ئوتتۇرىسىدا، ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئوتتۇرىسىدا مۇناسىۋەت يۈز بېرىدۇ. شۇڭا، ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ خۇسۇسىي ئەمگىكىنىڭ ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتى ئۇلارنىڭ ئالدىدا ھازىرقىدەك بولىدۇ، دېمەك، كىشىلەرنىڭ ئۆز ئەمگىكىدىكى بىۋاسىتە ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت بولۇپ ئىپادىلەنمەي، بەلكى كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى نەرسىلەرنىڭ مۇناسىۋىتى ۋە نەرسىلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى ئۆزئارا ئايرىۋاشلىنىش داۋامىدىلا، ئاندىن ئىجتىمائىي ئوخشاشلىق قىممىتىدىكى ئوبيېكتقا ئايلىنىدۇ، بۇنداق ئوبيېكت ھېسسىي جەھەتتە بىر-بىرىگە ئوخشاش بولمىغان ئىستېمال ئوبيېكتىدىن ئايرىلىپ تۇرىدۇ. ئەمگەك مەھسۇلاتىنى پايدىلىق نەرسە ۋە قىممەتكە ئىگە نەرسە دەپ ئايرىش ئەمەلىيەتتە ئالماشتۇرۇش ناھايىتى كەڭ دائىرىلىك بولغان ۋە ئىنتايىن مۇھىم بولغان ۋاقىتتا يۈز بېرىدۇ، ئۇ چاغدا پايدىلىق نەرسىلەر ئالماشتۇرۇش مەقسىتىدە ئىشلەپچىقىرىلىدۇ، شۇڭا، نەرسىنىڭ قىممەت خاراكتېرى نەرسە ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدىلا ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. شۇ ۋاقىتتىن باشلاپلا، ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ خۇسۇسىي ئەمگىكى ھەقىقىي تۈردە ئىككى ياقلىملىق ئىجتىمائىي خاراكتېرگە ئىگە بولىدۇ. بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ خۇسۇسىي ئەمگىكى بەلگىلىك پايدىلىق ئەمگەك سۈپىتىدە بەلگىلىك ئىجتىمائىي ئېھتىياجنى قاندۇرۇشى، بۇ ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئومۇمىي ئەمگەكنىڭ بىر قىسمى، تەبىئىي شەكىللەنگەن ئىجتىمائىي ئىش تەقسىمات سىستېمىسىنىڭ بىر قىسمى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىشى كېرەك. يەنە بىر تەرەپتىن، پايدىلىق خۇسۇسىي ئەمگەكنىڭ ھەر بىر ئالاھىدە تۈرىنى ھەرقانداق يەنە بىر پايدىلىق تۈرگە ئالماشتۇرغىلى بولغاندا ھەمدە ئىككىسى تەڭلەشكەندە، ئاندىن ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ خۇسۇسىي ئەمگىكى ئۆزىنىڭ كۆپ خىل ئېھتىياجىنى قاندۇرىدۇ. پۈتۈنلەي ئوخشاش بولمىغان ئەمگەك تۈرلىرىنىڭ تەڭ بولالىشىدىكى سەۋەب ئۇلارنىڭ ئەمەلىي پەرقى چىقىرىۋېتىلگەن بولىدۇ، ئۇلار ئىنسانىيەت ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپ قىلىنىشى سۈپىتىدە، ئابستراكت ئىنسانىيەت ئەمگىكى سۈپىتىدە ئورتاق خاراكتېرگە ئىگە قىلىنغان بولىدۇ. خۇسۇسىي ئىشلەپچىقارغۇچىلار كاللىسىدا ئۆزلىرىنىڭ خۇسۇسىي



ئەمگىكىدىن ئىبارەت بۇنداق ئىككى ياقلىملىقا ئىگە ئىجتىمائىي خاراكتېرنى ئەمەلىي سودىدا، مەھسۇلات ئالماشتۇرۇش داۋامىدا ئىپادىلەنگەن شەكىلدە ئەكس ئەتتۈرىدۇ، دېمەك ئۆزلىرىنىڭ خۇسۇسىي ئەمگىكىنىڭ ئىجتىمائىي جەھەتتىكى پايدىلىق خاراكتېرىنى ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ جەزمەن پايدىلىق بولۇشىدا، ئۇنىڭ ئۈستىگە باشقىلارغا پايدىلىق بولۇش شەكلىدە ئەكس ئەتتۈرىدۇ؛ تۈرى ئوخشاش بولمىغان ئەمگەكنىڭ تەڭ بولۇشىدىن ئىبارەت بۇنداق ئىجتىمائىي خاراكتېرنى ماددىي جەھەتتە ئوخشاش بولمىغان نەرسىلەردە، يەنى ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى ئورتاق قىممەت خاراكتېرگە ئىگە بولغان شەكىللەردە ئەكس ئەتتۈرىدۇ.

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، كىشىلەرنىڭ ئۆز ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى قىممەت سۈپىتىدە بىر-بىرى بىلەن سېلىشتۇرۇپ كۆرۈشىدىكى سەۋەب، ئۇلار بۇ نەرسىلەرنى ئوخشاش بىر خىل ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ ماددىي تاشقى كۆرۈنۈشى دەپ قارىغانلىقىدىن ئەمەس. ئەكسىچە، ئۇلار ئالماشتۇرۇش داۋامىدا ئۆزلىرىنىڭ ھەر خىل مەھسۇلاتلىرىنى قىممەت سۈپىتىدە ئۆزئارا تەڭلەشتۈرگەن، دېمەك ئۇلار تۈرلۈك ئەمگەكلىرىنى ئىنسانىيەت ئەمگىكى سۈپىتىدە ئۆزئارا تەڭلەشتۈرگەن. ئۇلار بۇنى ھېس قىلىپ يەتمىگەن بولسىمۇ، لېكىن شۇنداق قىلىدۇ.[27] شۇڭا، قىممەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكى ئۇنىڭ پېشانىسىغا يېزىپ قويۇلمىغان[78]. شۇنداق بولۇپلا

(27) 2-نەشرىگە ئىزاھ: شۇڭا، گالىئانى قىممەت كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى بىر خىل مۇناسىۋەت دېگەندە، يەنە نەرسىنىڭ تاشقى پەردىسىگە ئورالغان مۇناسىۋەتتۇر دەپ قوشۇپ قويۇشى كېرەك ئىدى. (گالىئانىنىڭ «پۇل ھەققىدە» دېگەن ئەسىرى، كوستودى تۈزگەن «ئىتالىيىدىكى مەشھۇر سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئەسەرلەر توپلىمى • ھازىرقى زامان قىسمى» 1803-يىل مىلان نەشرى 3-توم، 221-بەت)

قالماستىن ، قىممەت يەنە ھەر بىر ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى ئىجتىمائىي تەسۋىرىي يېزىققا ئايلاندۇردى ، كېيىن ، كىشىلەر بۇ تەسۋىرىي يېزىقنىڭ مەنىسىنى بىلىۋېلىشقا ، ئۆزلىرىنىڭ ئىجتىمائىي مەھسۇلاتلىرىنىڭ سىرىنى يېشىشكە كۈچ چىقاردى ، چۈنكى ئىستېمال بۇيۇمىنىڭ قىممەت دەپ بەلگىلىنىشى خۇددى تىلغا ئوخشاشلا ، كىشىلەرنىڭ ئىجتىمائىي مەھسۇلى ئىدى . كېيىنكى ئىلمىي بايقاش ئارقىلىق شۇنىسى بىلىندىكى ، ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممەت دەپ قارىلىشى ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا سەرپ قىلىنغان ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ بۇيۇملاشقان ئىپادىسىدۇر ، بۇ بايقاش ئىنسانىيەتنىڭ تەرەققىيات تارىخىدا بىر دەۋرنى تەشكىل قىلغان بولسىمۇ ، لېكىن ئۇ ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي خاراكتېرىنىڭ بۇيۇم ئاساسىدىكى تاشقى كۆرۈنۈشىنى ھەرگىز يوق قىلالمىغانىدۇ . بىر-بىرىگە باغلىق بولمىغان خۇسۇسىي ئەمگەكنىڭ ئۆزىگە خاس ئىجتىمائىي خاراكتېرى ئۇلارنىڭ ئىنسانىيەت ئەمگىكى سۈپىتىدە بىر-بىرىگە تەڭ بولۇشىدىن ھەمدە ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ قىممەت خاراكتېرىدىن ئىبارەت شەكىلنى قوللىنىشىدىن ئىبارەت ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتىكى بۇنداق ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش شەكلىگە خاس بۇنداق ئالاھىدىلىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدىغان كىشىلەر ئۈچۈن ئېيتقاندا ، يۇقىرىقى بايقاشتىن ئىلگىرى ياكى كېيىن بولسۇن ، مەڭگۈ ئۆزگەرمەيدۇ ، خۇددى ئاتموسفېرا پەن ئارقىلىق ھەر خىل ئېلېمېنتلارغا پارچىلانغاندىن كېيىن ، يەنىلا بىر خىل فىزىكىلىق جىسىم بولغىنىدەك داۋاملىق مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ .

مەھسۇلات ئالماشتۇرغۇچىلار ئەمەلىيەتتە ئالدى بىلەن ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتىغا باشقىلارنىڭ مەھسۇلاتىدىن قانچىلىك



ئالماشتۇرغىلى بولىدىغانلىقىغا ، دېمەك ، مەھسۇلاتنى قانداق نىسبەتتە ئالماشتۇرۇشقا كۆڭۈل بۆلىدۇ . بۇ نىسبەتلەر ئادەت بويىچە تەدرىجىي بەلگىلىك مۇقىم شەكىلگە ئايلىنىپ قالغان چاغدا ، ئۇلار خۇددى ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ تەبىئىيىتىدىن كېلىپ چىققاندەك تۇيۇلىدۇ . مەسىلەن : 1 توننا تۆمۈر بىلەن 2 ئۇنسىيە ئالتۇننىڭ قىممىتى ئوخشاش ، 1 قاداق ئالتۇن بىلەن 1 قاداق تۆمۈرنىڭ فىزىكىلىق ۋە خىمىيىلىك خۇسۇسىيىتى ئوخشاش بولمىسىمۇ ، لېكىن ئېغىرلىقى ئوخشاش بولغىنىغا ئوخشاش . ئەمەلىيەتتە ، ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممەت خاراكتېرى ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى قىممەت مىقدارى بولۇپ ئىپادىلەنگەندىلا ، ئاندىن بېكىتىلىدۇ . قىممەت مىقدارى ئالماشتۇرغۇچىنىڭ ئىرادىسى ، تەسەۋۋۇرى ۋە پائالىيىتىگە باقمىغان ھالدا دائىم ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ . ئالماشتۇرغۇچىلارنىڭ نەزەرىدە ، ئۇلارنىڭ ئۆز ئىجتىمائىي ھەرىكىتى نەرسىلەرنىڭ ھەرىكەت شەكلىگە كىرىدۇ . ھەرىكەتنى ئۇلار كونترول قىلماستىن ، بەلكى ھەرىكەت ئۇلارنى كونترول قىلىدۇ ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش تولۇق تەرەققىي قىلغاندىلا ، ئاندىن تەجرىبىدىن ئىلمىي تونۇش ھاسىل قىلغىلى بولىدۇ ، يەنى مۇستەقىل ئېلىپ بېرىلىدىغان ، لېكىن تەبىئىي شەكىللەنگەن ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىنىڭ بىر قىسمى بولۇش سۈپىتى بىلەن بىر-بىرىگە پۈتۈنلەي تايىنىدىغان خۇسۇسىي ئەمگەك دەپ چۈشەنگىلى ۋە ئۇلارنى ئۈزلۈكسىز ھالدا ئىجتىمائىي نىسبەت ئۆلچىمىگە ئايلاندۇرغىلى بولىدۇ ، چۈنكى خۇسۇسىي ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ تاسادىپىي ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىشىدەك ئالماشتۇرۇش نىسبىتىدە ، بۇ مەھسۇلاتلارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېتىدىغان زۆرۈر ئىجتىمائىي ئەمگەك ۋاقتى خۇددى ئۆي ئۆرۈلۈپ ئادەمنىڭ بېشىغا چۈشكەندە ئېغىرلىق قانۇنىيىتى

مەجبۇرىي ئۆزى ئۈچۈن يول ئاچقانغا ئوخشاش، تەڭشەش رولىنى ئوينايدىغان تەبىئىي قانۇنىيەت ئۆزى ئۈچۈن مەجبۇرىي يول ئاچىدۇ. [28] شۇڭا، قىممەت مىقدارىنىڭ ئەمگەك ۋاقتى تەرىپىدىن بەلگىلىنىشى تاۋارنىڭ نىسپىي قىممىتىنىڭ يۈزەكى ھەرىكىتى ئارقىسىغا يوشۇرۇنغان بىر سىر. بۇ سىرنىڭ ئېچىلىشى بىلەن ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممەت مىقدارى نوقۇل تاسادىپىي رەۋىشتە بەلگىلىنىدۇ دەيدىغان بۇنداق قىياس تۈگىتىلىدۇ، لېكىن قىممەت مىقدارىنى بەلگىلەشتە قوللىنىلىدىغان بۇيۇمنىڭ شەكلى ھەرگىز تۈگىتىلمەيدۇ.

ئىنسانىيەتنىڭ تۇرمۇش شەكلى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈش، بۇ ئارقىلىق بۇ شەكىللەرنى ئىلمىي تەھلىل قىلىشتا ھەمىشە ئەمەلىي تەرەققىيات بىلەن قارىمۇقارشى يول تۇتۇلىدۇ. بۇ خىل پىكىر يۈرگۈزۈش كېيىنرەك يەنى تەرەققىيات جەريانى تاماملىنىپ نەتىجىگە ئېرىشكەندىن كېيىن باشلىنىدۇ. ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىغا تاۋار تامغىسى بېسىلغان ھەمدە شۇنىڭ ئۈچۈن تاۋار ئوبوروتىنىڭ ئالدىنقى شەرتى قىلىنغان بۇ شەكىللەر، كىشىلەر ئۇنىڭ تارىخىي خاراكتېرىنى ئەمەس (كىشىلەرنىڭ نەزەرىدە بۇ شەكىللەر ئۆزگەرمەيدۇ)، بەلكى ئۇنىڭ مەزمۇنىنى چۈشىنىشكە ئۇرۇنۇشتىن بۇرۇنلا، ئىجتىمائىي تۇرمۇشنىڭ مۇھىم تەبىئىي شەكلىگە كىرىپ بولغان بولىدۇ. شۇڭا، تاۋار باھاسىنى تەھلىل قىلىش نەتىجىسىدىلا قىممەت مىقدارى بەلگىلىنىدۇ، تاۋارنىڭ

(28) «دەۋرىيلىك ئىنقىلاب ئارقىلىق ئۆزى ئۈچۈن يول ئاچىدىغان بۇنداق قانۇنىيەتنى قانداق چۈشىنىشىمىز كېرەك؟ بۇ ئالاقىدار تەرەپنىڭ مەقسەتسىز پائالىيىتىنى ئاساس قىلغان تەبىئىي قانۇنىيەتتۇر». (فرىدرىخ ئېنگېلس «خەلق ئىگىلىكى تەنقىدىي پروگراممىسى»، ئارنولد روگې ۋە كارل ماركس تۈزگەن «گېرمانىيە-فرانسىيە يىلنامىسى»گە بېسىلغان، 1844-يىل پارىژ نەشرى)



ئورتاق پۇل ئىپادىسى بولغاندىلا تاۋارنىڭ قىممەت خاراكتېرى بەلگىلىنىدۇ. لېكىن تاۋار دۇنياسىدىكى ئورۇندالغان بۇ شەكىل — پۇل شەكلى خۇسۇسىي ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي خاراكتېرى بىلەن خۇسۇسىي ئەمگەكچىلەرنىڭ ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتىنى ئېچىپ بەرمەستىن، بەلكى ئۇنى بۇيۇم شەكلى ئارقىلىق ياپىدۇ. ئەگەر مەن چاپان، ئۆتۈك قاتارلىقلار كاناپنى ئابستراكت ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ ئادەتتىكى نامايەندىسى دەپ قاراپ ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەت ئورناتتى دېسەم، بۇ سۆزنىڭ بىمەنە سۆز ئىكەنلىكى مانا مەن دەپ چىقىپ تۇرىدۇ. لېكىن چاپان، ئۆتۈك ئىشلەپچىقارغۇچىلار بۇ تاۋارلارنى ئادەتتىكى قىممەتداش بۇيۇم بولغان كاناپ (ياكى ئالتۇن-كۈمۈش، بۇ مەسىلىنىڭ خاراكتېرىنى قىلچە ئۆزگەرتەلمەيدۇ) بىلەن تەڭلەشتۈرگەندە، ئۇلارنىڭ خۇسۇسىي ئەمگىكىنىڭ ئىجتىمائىي ئومۇمىي ئەمگەك بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى مۇشۇنداق بىمەنە شەكىل ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئالدىدا نامايان بولىدۇ.

بۇ شەكىللەر دەل بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىقىنى شەكىللەندۈرىدىغان خىلمۇخىل كاتېگورىيىلەردىن ئىبارەت. تارىختىكى بۇ مۇئەييەن ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى يەنى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇ كاتېگورىيە ئىجتىمائىي ئۈنۈمگە ئىگە، ئوبيېكتىپ پىكىر يۈرگۈزۈش شەكلىدۇر. شۇڭا، ناۋادا باشقا ئىشلەپچىقىرىش شەكىللىرىگە ئۆتۈپ كېتىپ قالساق، تاۋار دۇنياسىنىڭ پۈتۈن سىرلىقلىقى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بارلىق مۆجىزىلەر ۋە ئاجايىپ كۆرۈنۈشلەر دەرھال يوقايدۇ.

سىياسىي ئىقتىساد روبىنزون ھېكايىسىنى (29) ياخشى كۆرگەن ئىكەن، ئۇنداقتا بىز ئالدى بىلەن ئارالدىكى روبىنزونغا قاراپ باقايلى . ئۇ قانچىلىك ئاددىي ياشاشقا ئادەتلەنگەن بولسىمۇ ، ئۇ ھامان تۈرلۈك ئېھتىياجلارنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ھەر خىل پايدىلىق ئەمگەكلەر بىلەن شۇغۇللىنىشى كېرەك ، مەسىلەن ، قورال-جابدۇق ، ئۆي سايمانلىرى ياسىشى ، قوي-تۆگە بېقىشى ، بېلىق تۇتۇشى ، ئوۋ ئوۋلىشى كېرەك ، ۋەھاكازا . بىز بۇ يەردە دۇئا-تىلاۋەت ئىشلىرى ئۈستىدە توختالمايلى ، چۈنكى روبىنزون بۇنىڭدىن شادلىق تاپىدۇ ، بۇ تۈردىكى پائالىيەتلەرنى ئارام ئېلىش دەپ بىلىدۇ . گەرچە ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسى ئوخشاش بولمىسىمۇ ، لېكىن شۇنىسى ئۇنىڭغا مەلۇمكى ، بۇ پەقەت ئەينى بىر روبىنزوننىڭ ئوخشاش بولمىغان پائالىيەت شەكلى ، ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئۇسۇلى . ئېھتىياجىنىڭ ئۆزى روبىنزوننى تۈرلۈك فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان ۋاقىتنى توغرا تەقسىملەشكە مەجبۇرلىغان . ئۇنىڭ بارلىق پائالىيەتلىرىدە ، ئۇنداق ياكى مۇنداق فۇنكسىيىلەرنىڭ ئىگىلىگەن نىسبىتىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكى ئۇنىڭ كۆزلىگەن ئۈنۈمگە يېتىش ئۈچۈن يېڭىدىغان قىيىنچىلىقنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە باغلىق . ئۇ بۇلارغا تەجرىبە ئارقىلىق

(29) 2-نەشرىگە ئىزاھ: ھەتتا رىكاردومۇ روبىنزون ھېكايىسىدىن ئايرىلمىغان [79] . «ئۇ ئىپتىدائىي بېلىقچى بىلەن ئىپتىدائىي ئوۋچىنى بىردىنلا ھەقىقىي تاۋار ئىگىلىرى سۈپىتىدە بېلىق بىلەن ئوۋنى ئالماشتۇرۇش قىممىتى داۋامىدىكى ئەمگەك ۋاقتىنىڭ نىسبىتى بويىچە ئالماشتۇرۇشقا يول قويغان. بۇ يەردە ئۇ دەۋر خاتالىقى ئۆتكۈزۈپ، ئىپتىدائىي بېلىقچى بىلەن ئىپتىدائىي ئوۋچىنى ئۆز ئەمگەك قوراللىرىنى ھېسابلىغاندا 1817-يىلدىكى لوندون سودا ئورنىدا قوللىنىلغان يىللىق ئۆسۈم جەدۋىلىدىن پايدىلىنىشقا بۇيرىغان. قارىغاندا، بۇرژۇئا جەمئىيەت شەكلىدىن باشقا، «ئوۋېن ئەپەندىنىڭ پاراللېلوگرامى» [80] ئۇ بىلىدىغان بىردىنبىر جەمئىيەت شەكلى بولسا كېرەك.» (كارل ماكس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 38-، 39-بەتلەر[81] )



ئېرىشكەن . كېمە چۆكۈپ كېتىۋاتقاندا سائەت ، ھېسابات دەپتىرى ، سىياھ ۋە قەلەمنى ساقلاپ قالغان روبىنزون دەرھال ھەقىقىي ئىنگلىز سۈپىتىدە ھېسابات تۇرغۇزۇشقا باشلايدۇ . ئۇنىڭ ھېسابات دەپتىرىدە ئۆزى ئىشلەتكەن تۈرلۈك ئىستېمال بۇيۇملىرى ، بۇ بۇيۇملارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان پائالىيەتلەر ، ئاخىرىدا بۇ تۈرلۈك بەلگىلىك مىقداردىكى مەھسۇلاتلارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئوتتۇرىچە ئەمگەك ۋاقتى خاتىرىلەنگەن . روبىنزون بىلەن ئۇنىڭ ئۆز قولى بىلەن ياراتقان بايلىقى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت شۇنچىلىك ئاددىي ۋە ئوچۇقكى ، ھەتتا ھاكىس ۋىرت ئەپەندىمۇ ئانچە باش قاتۇرمايلا چۈشىنەلەيدۇ . لېكىن ئۇنىڭدا قىممەتنىڭ بارلىق ماھىيەتلىك بەلگىلىمىلىرى بار .

ئەمدى بىز روبىنزوننىڭ يورۇق ئارىلىدىن ئايرىلىپ ، ياۋروپانىڭ غۇۋا ئوتتۇرا ئەسىرىگە ئۆتەيلى . بۇ يەردە بىز مۇستەقىل كىشى ئورنىغا كىشىلەر بىر-بىرىگە تايىنىدىغان ، مەسىلەن يانچىلار بىلەن فېئودال يەر ئىگىسى ، نەۋكەرلەر بىلەن بەگلەر ، جامائەت بىلەن پوپلارنى ئۇچرىتىمىز . ماددىي ئىشلەپچىقىرىشتىكى ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت ۋە بۇ خىل ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىغا ئورنىتىلغان تۇرمۇش ساھەسى كىشىلەرنىڭ بېقىندىلىق مۇناسىۋىتىنى بەلگە قىلىدۇ . كىشىلەرنىڭ بېقىندىلىق مۇناسىۋىتى شۇ جەمئىيەتنىڭ ئاساسىنى تەشكىل قىلغانلىقى ئۈچۈن ، ئەمگەك ۋە مەھسۇلاتلاردا ئەمەلىي مەۋجۇت ئىكەنلىكىگە ئوخشاشمايدىغان مەۋھۇم شەكىلنى قوللىنىش ھاجەتسىز . بۇلار مەجبۇرىي ئەمگەك ۋە سېلىق ئورنىدىكى ئەمەلىي بۇيۇم سۈپىتىدە ئىجتىمائىي ئاپپاراتلارغا كىرىدۇ . بۇ يەردە ، ئەمگەكنىڭ تەبىئىي شەكلى ، ئەمگەكنىڭ پەۋقۇلئاددىلىكى ئەمگەكنىڭ بىۋاسىتە ئىجتىمائىي شەكلى بولىدۇ ، تاۋار

ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىغا قۇرۇلغان جەمئىيەتتە بولغىنىغا ئوخشاش، ئەمگەكنىڭ ئادەتتىكى خاراكتېرى ئەمگەكنىڭ بىۋاسىتە ئىجتىمائىي شەكلى بولمايدۇ. تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىگە ئوخشاش، هاشار ئەمگىكىمۇ ۋاقىت بىلەن ئۆلچىنىدۇ، لېكىن هەر بىر يانچىلارغا ئايانكى، ئۇلار خوجايىنى ئۈچۈن ئۆزىنىڭ بەلگىلىك مىقداردىكى ئەمگەك كۈچىنى سەرپ قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ پوپقا بېرىدىغان هوشۇر-زاكاتى پوپتىن ئالىدىغان دۇئا-تىلاۋىتىدىنمۇ ئوچۇقراق نەرسىدۇر. شۇڭا، ئوتتۇرا ئەسىر كىشىلىرىنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋەت قىلىشقاندا ئوينايدىغان رولىغا قانداق هۆكۈم قىلايلى، كىشىلەرنىڭ ئەمگەك داۋامىدىكى ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتى نەرسىلەر ئوتتۇرىسىدىكى، يەنى ئەمگەك مەهسۇلاتلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت تونىغا ئورىنىۋالغان بولماستىن، بەلكى باشتىن-ئاخىر ئۆزلىرىنىڭ شەخسىي مۇناسىۋەتلىرى سۈپىتىدە ئىپادىلىنىدۇ.

ئورتاق ئەمگەكنى يەنى بىۋاسىتە ئىجتىمائىيلاشقان ئەمگەكنى تەكشۈرۈش ئۈچۈن، بارلىق مەدەنىي مىللەتلەر تارىخىنىڭ دەسلەپكى باسقۇچىدا ئۇچرىتىدىغان ئىپتىدائىي ئەمگەك شەكلىگە قايتىشىمىزنىڭ هاجىتى يوق.[30] بۇ يەردە تېخىمۇ ئوچۇقراق

(30) 2-نەشرىگە ئىزاھ: «كېيىنكى ۋاقىتتا شۇنداق كۈلكىلىك ۋە بىر تەرەپلىمە قاراش تارقالدىكى، ئىپتىدائىي ئومۇمىي مۈلۈكچىلىك شەكلى سلاۋيانلارنىڭ، هەتتا رۇسلارنىڭ ئۆزىگە خاس بولغان شەكىل ئىمىش. بۇنداق ئىپتىدائىي شەكىلنى رىملىقلار، گېرمانلار، كېلتلەردە ئۇچراتقان، بۇنداق شەكىلنىڭ بىر پۈتۈن سىخمىسىنى تاكى هازىرغا قەدەر هىندىلار ئارىسىدا ئۇچرىتالايمىز (گەرچە بىر قىسمىنىڭ ئىزلىرى قالغان بولسىمۇ). ئاسىيادىكى، بولۇپمۇ هىندىلاردىكى ئومۇمىي مۈلۈكچىلىك شەكلىنى ئىنچىكە تەتقىق قىلغاندا، ئىپتىدائىي ئومۇمىي مۈلۈكچىلىكنىڭ ئوخشاش بولمىغان شەكىللىرىدىن ئۇنىڭ ئاجراتمىسى بولغان هەر خىل شەكىللەرنىڭ قانداق پەيدا بولغانلىقىنى ئىسپاتلىغىلى بولىدۇ. مەسىلەن، هىندىستان ئومۇمىي مۈلۈكچىلىكىنىڭ هەر خىل شەكىللىرىگە ئاساسلىنىپ، رىم ۋە گېرمان خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكىنىڭ هەر خىل ئەسلىي شەكىللىرىنى بەلگىلىگىلى بولىدۇ.» (كارل ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 10-بەت[82])



بىر مىسال بار، ئۇ بولسىمۇ دېھقانلار ئائىلىسى ئۆز ئېهتىياجى ئۈچۈن ئاشلىق ئىشلەپچىقىرىش، چارۋا بېقىش، يىپ ئىگىرىش، كاناپ توقۇش، كىيىم تىكىش قاتارلىق يېزا ئائىلە باشلىقلىقى تۈزۈمىدىكى ئىشلەپچىقىرىش بويىچە ئىش كۆرىدۇ. بۇنداق ئائىلە ئۈچۈن ئېيتقاندا، بۇنداق ئوخشاش بولمىغان نەرسىلەر ئائىلە ئەمگىكىنىڭ ئوخشاش بولمىغان مەهسۇلاتى بولۇپ هېسابلىنىدۇ، لېكىن ئۇلار بىر-بىرىگە نىسبەتەن تاۋار ئەمەس. بۇ مەهسۇلاتلارنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان تۈرلۈك ئەمگەكلەر، مەسىلەن، يەر هەيدەش، چارۋا بېقىش، يىپ ئىگىرىش، توقۇش، تىكىش قاتارلىقلار ناتۇرال شەكىل جەهەتتە ئىجتىمائىي فۇنكسىيە بولۇپ هېسابلىنىدۇ، چۈنكى، بۇ فۇنكسىيەلەر تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا ئوخشاش، تەبىئىي يوسۇندا شەكىللەنگەن ئۆز ئەمگەك تەقسىماتىغا ئىگە بولغان ئائىلىنىڭ ئورۇندايدىغان ئىشلىرىدۇر. جىنس، ياش پەرقلىرى ۋە پەسىلگە قاراپ ئۆزگىرىدىغان ئەمگەكنىڭ تەبىئىي شارائىتلىرى ئائىلە ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىنى ۋە ئائىلە ئەزالىرىنىڭ ئەمگەك ۋاقتىنى تەڭشەپ تۇرىدۇ. لېكىن، ۋاقىت ئارقىلىق ئۆلچىنىدىغان شەخسلەر ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپىياتى بۇ يەردە ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي بەلگىلىمىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، چۈنكى شەخسلەرنىڭ ئەمگەك كۈچى ئائىلىدىكى ئورتاق ئەمگەك كۈچىنىڭ ئەزاسى سۈپىتىدە رول ئوينايدۇ.

ئاخىرىدا، يەنە بىر مىسال تەرىقىسىدە، ئاممىۋى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن ئىشلەيدىغان هەمدە ئاڭلىق هالدا شەخسلەرنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئىجتىمائىي ئەمگەك كۈچى قاتارىدا ئىشلىتىدىغان ئەركىن كىشىلەر ئىتتىپاقىنى كۆز ئالدىمىزغا كەلتۈرەيلى. روبىنزون ئەمگىكىنىڭ هەممە تەرىپلىرى بۇ يەردە تەكرارلىنىدۇ، تەكرارلانغاندىمۇ شەخسلەر ئۈستىدە

ئەمەس، بەلكى جەمئىيەت مىقياسىدا تەكرارلىنىدۇ. روبىنزوننىڭ بارلىق مەھسۇلاتلىرى ئۆزىنىڭ شەخسىي مەھسۇلاتى، دېمەك ئۇنىڭغا تېگىشلىك بىۋاسىتە ئىستېمال بۇيۇمى بولىدۇ. ئەركىن كىشىلەر ئىتتىپاقىنىڭ ئومۇمىي مەھسۇلاتى ئىجتىمائىي مەھسۇلاتتۇر. بۇ مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى يېڭىباشتىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بولۇپ ئىشلىتىلىدۇ. بۇ بىر قىسمى يەنىلا جەمئىيەتنىڭ بولىدۇ. يەنە بىر قىسمى بولسا، تۇرمۇش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە ئەركىن كىشىلەر ئىتتىپاقىنىڭ ئەزالىرى تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىدۇ. شۇڭا، بۇ قىسمى ئۇلار ئارىسىدا تەقسىم قىلىنىشى كېرەك. بۇ خىل تەقسىمات ئۇسۇلى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزمىنىڭ پەۋقۇلئاددە شەكلىگە ۋە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ مۇناسىپ تارىخىي تەرەققىيات دەرىجىسىگە قاراپ ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. بىز پەقەت تاۋار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن سېلىشتۇرۇش ئۈچۈنلا، ھەر بىر ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدا ئېرىشكەن ئۈلۈشى ئۇنىڭ ئەمگەك ۋاقتى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز. بۇنداق شارائىتتا، ئەمگەك ۋاقتى قوش رول ئوينايدۇ. ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئىجتىمائىي ھالدا پىلانلىق تەقسىملىنىشى تۈرلۈك ئەمگەك فۇنكسىيىسىنىڭ تۈرلۈك ئېھتىياج بىلەن بولغان مۇۋاپىق نىسبىتىنى تەڭشەپ تۇرىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئەمگەك ۋاقتى شۇنىڭ بىلەن بىللە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئورتاق ئەمگەكتە ئىگىلىگەن ئۈلۈشىنىڭ مىقدارىنى ھېسابلاپ بېرىدۇ، ھەم ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئورتاق مەھسۇلاتنىڭ شەخسلەر ئىستېمال قىلىشقا بولىدىغان قىسمىدا ئىگىلىگەن ئۈلۈشىنىڭ مىقدارىنى ھېسابلاپ بېرىدۇ. ئۇنىڭدا كىشىلەرنىڭ ئۆز ئەمگىكى ۋە ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتى مەيلى ئىشلەپچىقىرىش



جەھەتتە بولسۇن ياكى تەقسىمات جەھەتتە بولسۇن ئاددىي ۋە چۈشىنىشلىك بولىدۇ.

تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلار جەمئىيىتىدە، ئادەتتىكى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتى مۇنداق بولىدۇ: ئىشلەپچىقارغۇچىلار مەھسۇلاتلىرىنى تاۋار دەپ بىلىدۇ ھەمدە ئۇنىڭغا قىممەتكە ئىگە نەرسە قاتارىدا مۇئامىلە قىلىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇنداق بۇيۇم شەكلى ئارقىلىق، ئۆزلىرىنىڭ خۇسۇسىي ئەمگىكىنى باراۋەر ئاساستىكى ئىنسانىيەت ئەمگىكى قاتارىدا بىر-بىرى بىلەن ئالاقە باغلايدىغان قىلىدۇ. بۇنداق جەمئىيەت ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئابستراكت كىشىلەرنىڭ خرىستىئان دىنىغا، بولۇپمۇ بۇرژۇئازىيىنىڭ تەرەققىيات باسقۇچىدىكى خرىستىئان دىنىغا، مەسىلەن پروتېستانت دىنى، دېئىزم قاتارلىقلارغا چوقۇنۇشى ئەڭ مۇۋاپىق دىن شەكلىدۇر. قەدىمكى ئاسىيا، قەدىمكى زامان قاتارلىقلاردىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى[83] ئاستىدا، مەھسۇلاتنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشى، شۇنىڭ بىلەن كىشىلەرنىڭ تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى بولۇشى تۈپەيلىدىن، ئۇلار بېقىندىلىق ئورۇندا تۇرىدۇ، لېكىن ئورتاق گەۋدە زاۋاللىققا يۈز تۇتقانسېرى بۇنداق ئەھۋال تېخىمۇ مۇھىملىشىدۇ. ھەقىقىي سودىگەر بولغان مىللەتلەر ئېپىكور ئىلاھلىرىغا ئوخشاش پەقەت قەدىمكى دۇنيانىڭ يوچۇقلىرىدا ياشايدۇ[84]، ياكى يەھۇدىلار پەقەت پولشا جەمئىيىتىنىڭ يوچۇقلىرىدا ياشايدۇ. بۇ قەدىمكى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزملىرى بۇرژۇئا ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزمىغا قارىغاندا كۆپ ئاددىي ھەم روشەندۇر، لېكىن ئۇلار يا ئۆزىنىڭ پىشىپ يېتىلمىگەنلىكىنى، باشقا كىشىلەر بىلەن تەبىئىي قانداشلىق مۇناسىۋىتىنى ئۈزمىگەنلىكىنى ئاساس قىلغان، ياكى بىۋاسىتە ھۆكۈمرانلىق

قىلىش ۋە بويسۇنۇش مۇناسىۋىتىنى ئاساس قىلغان . ئۇلارنىڭ ياشاش شارائىتى شۇكى ، ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ تەرەققىياتى تۆۋەن باسقۇچتا تۇراتتى ، شۇنىڭغا مۇناسىپ ھالدا ، كىشلەرنىڭ ماددىي تۇرمۇش ۋە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئىچكى مۇناسىۋەتلىرى يەنى ئۇلارنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتى شۇنىڭدەك تەبىئەت بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ناھايىتى تار ئىدى . ئەمەلىيەت جەھەتتىكى بۇنداق تارلىق قەدىمكى تەبىئىي دىن ۋە خەلق دىنى ئارىسىدا ئىدىيىۋى يوسۇندا ئەكس ئېتىدۇ . كىشلەر ئالدىدا كۈندىلىك ئەمەلىي تۇرمۇشتىكى مۇناسىۋەتلەر ئادەم بىلەن ئادەم ئوتتۇرىسىدىكى ۋە ئادەم بىلەن تەبىئەت ئوتتۇرىسىدىكى ئىنتايىن ئېنىق ھەم مۇۋاپىق مۇناسىۋەت بولۇپ ئىپادىلەنگەندە ، رېئال دۇنيادىكى دىنىنىڭ ئىنكاسى يوقايدۇ[85] . ئىجتىمائىي تۇرمۇش جەريانىدىكى يەنى ماددىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى فورماتسىيىلەر كىشلەرنىڭ ئەركىن بىرلەشمىسىنىڭ مەھسۇلى بولغان ، كىشلەرنىڭ ئاڭلىق-پىلانلىق كونتروللىقىدا بولغان چاغدىلا ، ئۆزىنىڭ سىرلىق پەردىسىنى ئېلىپ تاشلايدۇ . لېكىن ، بۇنىڭ ئۈچۈن جەمئىيەتنىڭ مۇئەييەن ماددىي ئاساسى ياكى بىر قاتار ماددىي ياشاش شارائىتى بولۇشى زۆرۈر ، بۇ شارائىتلار ئۇزاق داۋام قىلدىغان ، ئازاب-ئوقۇبەتلىك تەرەققىيات تارىخىنىڭ تەبىئىي مەھسۇلىدۇر .

دەرۋەقە ، سىياسىي ئىقتىساد قىممەت ۋە قىممەت مىقدارىنى (گەرچە تولۇق بولمىسىمۇ (31) ) تەھلىل قىلىپ ، بۇ

(31) رىكاردونىڭ قىممەت مىقدارى توغرىسىدىكى تەھلىلى يېتەرلىك ئەمەس —لېكىن ئۇ ئەڭ ياخشى تەھلىلدۇر، —بۇ نۇقتىنى كىشلەر مەزكۇر كىتابنىڭ 3- ۋە 4-قىسىملىرىدىن كۆرىدۇ.[86] ئادەتتىكى قىممەتكە كەلسەك، كلاسسىك سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ھەرقانداق يېرىدە قىممەت بولۇپ ئىپادىلەنگەن ئەمگەك بىلەن مەھسۇلاتنىڭ ئىستېمال قىممىتى بولۇپ ئىپادىلەنگەن ئەمگەك ئېنىق ۋە ناھايىتى مەقسەتلىك ھالدا



شەكىللەردە يوشۇرۇنغان مەزمۇننى ئېچىپ بەردى . لېكىن سىياسىي ئىقتىساد : بۇ مەزمۇندا نېمە ئۈچۈن بۇنداق شەكىل قوللىنىلىدۇ ؟ ئەمگەك نېمە ئۈچۈن قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؟ ئەمگەك ۋاقتى بويىچە ھېسابلانغان ئەمگەك مىقدارى نېمە ئۈچۈن ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممەت مىقدارى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؟ دېگەن مەسىلىنى بىر قېتىممۇ ئوتتۇرىغا قويۇپ باقمىغان .

ئايرىلمىغان. ئەلۋەتتە، كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد ئەمەلىيەتتە بۇنى ئايرىپ چىققان، چونكى ئۇ ئەمگەكنى بەزىدە مىقدار جەھەتتىن، بەزىدە سۈپەت جەھەتتىن تەكشۈرىدۇ. لېكىن، تۇرلۇك ئەمگەكنىڭ ساپ مىقدار جەھەتتىكى پەرقى ئۇلاردا سۈپەت جەھەتتىن بىرلىك ياكى تەڭلىك بولۇشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدىغانلىقىنى، دېمەك ئۇلارنى ئىنسانىيەتتىكى ئابستراكت ئەمگەككە ئايلاندۇرۇشنى ئالدىنقى شەرت قىلىش كېرەكلىكىنى كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد خىيالىغىمۇ كەلتۈرمەيدۇ. مەسىلەن رىكاردو دېستيۇت دې تراسىنىڭ تۆۋەندىكى سۆزلىرىگە قوشۇلمەن دېگەن. دېستيۇت مۇنداق دېگەن: «ناھايىتى ئېنىقكى، بىزنىڭ جىسمانىي ۋە ئەقلىي قابىلىيىتىمىز بىزدىكى بىردىنبىر دەسلەپكى بايلىق، شۇڭا، بۇ قابىلىيەتلەرنىڭ ئىشقا سېلىنىشى، يەنى مەلۇم بىر خىلدىكى ئەمگەك بىزنىڭ دەسلەپكى بايلىقىمىزدۇر؛ بىز بايلىق دەپ قارىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ھامان بۇ قابىلىيەتلەرنى ئىشقا سېلىش ئارقىلىق يارىتىلىدۇ... ئۇنىڭدىن باشقا، بۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى پەقەت ئۇلارنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن ئەمگەككە ۋەكىللىك قىلىدۇ، ئەگەر ئۇلارنىڭ قىممىتى بار دېسەك، ياكى ھەتتا ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل قىممىتى بار دېسەك، ئۇنداقتا ئۇمۇ ئۇلارنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن ئەمگەكنىڭ قىممىتىدىن كېلىپ چىققان بولىدۇ» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 1821-يىل لوندون 3-نەشرى، 334-بەت). بىز پەقەت شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىزكى، رىكاردو دېستيۇتنىڭ سۆزلىرىگە ئۆزىنىڭ تېخىمۇ چوڭقۇر پىكرىنى قوشقان. بىر تەرەپتىن، دېستيۇت ھەققەنەن بايلىقىمىزنى تەشكىل قىلغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى «ئۇلارنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرگەن ئەمگەككە ۋەكىللىك قىلىدۇ» دېگەن، لېكىن، يەنە بىر تەرەپتىن ئۇ يەنە، بارلىق نەرسىلەرنىڭ «ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل قىممىتى» (ئىستېمال قىممىتى بىلەن ئالماشتۇرۇش قىممىتى) «ئەمگەكنىڭ قىممىتى»دىن كەلگەن دېگەن. شۇنىڭ بىلەن ئۇ يۈزەكى، چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىققا پېتىپ قالغان، چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىق ئالدى بىلەن مەلۇم تاۋار (بۇ يەردە ئەمگەكنى كۆرسىتىدۇ)نىڭ قىممىتىنى پەرەز قىلىپ، ئاندىن بۇ خىل قىممەت ئارقىلىق باشقا تاۋارلارنىڭ قىممىتىنى بەلگىلەيدۇ. رىكاردو بولسا دېستيۇتنىڭ پىكرىنى ئەمگەك (ئەمگەكنىڭ قىممىتى ئەمەس) ھەم ئىستېمال قىممىتى، ھەم ئالماشتۇرۇش قىممىتى بولۇپ ئىپادىلەنگەن دەپ بىلگەن. لېكىن رىكاردومۇ ئىككى خىل ئىپادىگە ئىگە ئەمگەكنىڭ قوش خاراكتېرىنى پەرقلەندۈرۈشكە ماھىر بولمىغاچقا، «قىممەت ۋە بايلىق، ئۇلارنىڭ ئوخشاش بولمىغان خاراكتېرى» دېگەن بابنىڭ ھەممىسىدە ژ • ب • سەي دېگەن كىشىنىڭ چاكىنا قاراشلىرىدىن قۇتۇلالمىغان. ئاخىرقى نەتىجىدە رىكاردو ئەمگەك قىممەتنىڭ مەنبەسى دېگەن بۇ نۇقتىدا گەرچە ئۆزىنىڭ قارشى دېستيۇتنىڭ قارشى بىلەن بىردەك بولسىمۇ، لېكىن، يەنە بىر جەھەتتىن، قىممەت ئۇقۇمى جەھەتتە، دېستيۇت بىلەن سەينىڭ قارشى بىردەك ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ ھەيران قالغان.

(32) بۇ فورمۇلىنىڭ پىشانىسىگە[78] ئادەم ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈستىدىن ئەمەس ، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئادەم ئۈستىدىن ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان بىر ئىجتىمائىي فورماتسىيىگە تەۋە ئىكەنلىكى يېزىلغان ، لېكىن ، سىياسىي ئىقتىسادنىڭ بۇرژۇئاچە ئېڭىدا ، ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىنىڭ ئۆزىگە

(32) كلاسسىك سىياسىي ئىقتىسادنىڭ تولۇپ كەمچىلىكلىرىدىن بىرى شۇكى، ئۇ تاۋارنى تەھلىل قىلىش، بولۇپمۇ تاۋار قىممىتىنى تەھلىل قىلىش داۋامىدا، دەل شۇ قىممەت ئالماشتۇرۇش قىممىتىگە ئايلانغانلىقىدەك قىممەت شەكلىنى ئەزەلدىن بايقىمىغان. دەل ئا • سمىت ۋە رىكاردوغا ئوخشاش كلاسسىك سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ئەڭ مۇنەۋۋەر ۋەكىللىرى قىممەت شەكلىنى قىلچە مۇھىم ئەمەس نەرسە ياكى تاۋار تەبىئىيىتىنىڭ سىرتىدا تۇرىدىغان نەرسە دەپ قارىغان. بۇنىڭ سەۋەبى كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد پۈتۈن دىققەت-ئېتىبارىنى قىممەت مىقدارىنى تەھلىل قىلىشقا قاراتقانلىقىدىلا ئەمەس، بەلكى بۇنىڭ تېخىمۇ چوڭقۇر سەۋەبى بار. ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممەت شەكلى—بۇرژۇئا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئەڭ ئابستراكت، لېكىن ئەڭ ئادەتتىكى شەكلىدۇر، بۇنىڭ بىلەن بۇرژۇئا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بىر خىل پەۋقۇلئاددە ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش تىپىغا ئايلانغان، شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇ تارىخىي ئالاھىدىلىككە ئىگە بولغان. شۇڭا، ئەگەر بۇرژۇئا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى خاتا ھالدا ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەڭگۈلۈك ناتۇرال شەكلى دەپ قارالسا، مۇقەررەر ھالدا قىممەت شەكلىنىڭ پەۋقۇلئاددىلىكىگە سەل قارىغانلىق، تاۋار شەكلىنىڭ پەۋقۇلئاددىلىكىگە، ئۇنىڭ يەنىمۇ تەرەققىي قىلغان پۇل شەكلى، كاپىتال شەكلى ۋە باشقىلارنىڭ پەۋقۇلئاددىلىكىگە سەل قارىغانلىق بولىدۇ. شۇڭا، بىز شۇنى بايقىدۇقكى، قىممەت مىقدارىنى ئەمگەك ۋاقتى ئارقىلىق ھېسابلاشقا تامامەن قوشۇلىدىغان ئىقتىسادشۇناسلار ئارىسىدىكى پۇل توغرىسىدىكى، يەنى ئادەتتىكى قىممەتداش نەرسىلەرنىڭ تولۇق شەكلى توغرىسىدىكى قاراشلار ئىنتايىن قالايمىقان ۋە زىددىيەتلىك. مەسىلەن، بانكىلارنى تەكشۈرگەندە، بۇ نۇقتا ناھايىتى روشەن ئىپادىلىنىدۇ، چۈنكى بۇ يەردە پۇل توغرىسىدىكى ئاددىي تەبىرنى كېڭەيتىمىسە بولمايدىغان بولۇپ قالغان. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا قارشى ھالدا، قايتىدىن گۈللەنگەن سودا ھېرىسلىقى سىستېمىسى (گانىل قاتارلىقلار [67] ) مەيدانغا كەلگەن، بۇ سىستېما قىممەت ئىچىدە پەقەت ئىجتىمائىي شەكلىنى ياكى تېخىمۇ ئېنىق قىلىپ ئېيتقاندا، بۇنداق ئىجتىمائىي شەكىلنىڭ گەۋدىسى بولمىغان تاشقى كۆرۈنۈشىنىلا كۆرىدۇ. —بۇ يەردە شۇنى چوقۇم كۆرسىتىپ ئۆتىمەنكى، مەن دەۋاتقان سىياسىي ئىقتىساد چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىققا ئوخشىمايدىغان ۋە ۋ • پېتتىدىن بۇيانقى بۇرژۇئا ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىنىڭ ئىچكى باغلىنىشىنى تەتقىق قىلىپ كېلىۋاتقان ئىقتىسادشۇناسلىقنى كۆرسىتىدۇ. چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىق بولسا، يۈزەكى باغلىنىش ئىچىدە ئاۋارە بولۇپ يۈرىدۇ، ئۇ ئەڭ قوپال ھادىسىلەرنى توغرىدەك قىلغىنى بىلەن ئەمەلىيەتتە خاتا ھالدا ئىزاھلاش، بۇرژۇئازىيىنىڭ كۈندىلىك ئېھتىياجىغا ماسلىشىش ئۈچۈن، ئىلمىي ئىقتىسادشۇناسلىق ئاللىبۇرۇن تەمىنلىگەن ماتېرىيالنى تەكرار چاينايدۇ. چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىق باشقا جەھەتلەردە بولسا، بۇرژۇئا ئىشلەپچىقىرىش ئالاقىدارلىرىنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئەڭ گۈزەل دۇنياغا بولغان كونا، چىرىك ۋە ئۆزىنى قالتىس چاغلايدىغان قاراشلىرىنى سىستېمىلاشتۇرىدۇ، ئۇنىڭغا تەنقىدات پۇرىقى كىرگۈزىدۇ ھەمدە ئۇنى مەڭگۈلۈك ھەقىقەت دەپ جاكارلايدۇ، خالاس.



ئوخشاش ، دېمىسىمۇ چۈشىنىشلىك بولغان تەبىئىي مۇقەررەرلىككە ئايلانغان ، شۇڭا ، چېركاۋنىڭ پېشىۋالىرى[87] خرىستىئان دىنىدىن ئىلگىرىكى دىنلارغا قانداق مۇئامىلە قىلغان بولسا ، سىياسىي ئىقتىسادمۇ بۇرژۇئازىيىدىن ئىلگىرىكى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزمىنىڭ شەكىللىرىگە شۇنداق مۇئامىلە قىلغان . (33)

(33) «ئىقتىسادشۇناسلار [88] نىڭ دەلىللەش ئۇسۇلى تولىمۇ غەلىتە كېلىدۇ. ئۇلار سۈنئىي تۈزۈم بىلەن تەبىئىي تۈزۈمدىن ئىبارەت ئىككى خىللا تۈزۈم بار دەپ قارايدۇ. فېئوداللىق تۈزۈم سۈنئىي ئىمىش، بۇرژۇئا تۈزۈم تەبىئىي ئىمىش. بۇ جەھەتتە، ئۇلار دىننى ئىككى خىلغا ئايرىيدىغان فېئولوگلارغا ئوخشايدۇ. يات دىنلارنىڭ ھەممىسىنى ئادەملەر ئويلاپ چىقارغان ئىمىش، ئەمما ئۇلارنىڭ ئۆز دىنى خۇدانىڭ ۋەھيىسى ئىمىش... دېمەك، ئىلگىرىكى ئىشلارنىڭ تارىخى بارمىش، ھازىرقى ئىشلارنىڭ تارىخى يوقمىش». (كارل ماركس «پەلسەپە نامراتلىقى. پرودون ئەپەندىنىڭ ‹نامرات پەلسەپىسى›گە جاۋاب» 1847-يىلىدىكى نەشرى. 113-بەت[89] ) باستىئا ئەپەندى قەدىمكى گېرىكلەر ۋە رىملىقلار مەخسۇس بۇلاڭچىلىق بىلەن جان باقىدۇ، دەپ قارايدۇ، بۇ تولىمۇ كۈلكىلىك گەپ. ئەگەر كىشىلەر نەچچە يۈز يىلغىچە بۇلاڭچىلىق بىلەن جان باقسا، ئۇ ۋاقىتتا، ھەمىشە بۇلايدىغان نەرسە بولۇشى كېرەك، ياكى بولمىسا، بۇلايدىغان بۇيۇم تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى كېرەك. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، گېرىكلەر بىلەن رىملىقلاردىمۇ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەلۇم جەريانى بولۇش، مەلۇم ئىقتىساد بولۇش، خۇددى بۇرژۇئا ئىقتىسادى ھازىرقى دۇنيانىڭ ماددىي ئاساسىنى شەكىللەندۈرگىنىدەك، بۇ خىل ئىقتىسادمۇ ئۇلارنىڭ دۇنياسىنىڭ ماددىي ئاساسىنى شەكىللەندۈرۈشى لازىم. ئېھتىمال باستىئا قۇللۇق ئەمگەك ئاساسىغا ئورنىتىلغان ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى مەلۇم بۇلاڭچىلىق تۈزۈمىنى ئاساس قىلغان دېمەكچى بولغاندۇ؟ ئەگەر شۇنداق بولسا، باستىئا خەتەرلىك ئەھۋالدا قالغان بولىدۇ. ئارستوتېلغا ئوخشاش ناھايىتى چوڭ مۇتەپەككۇر قۇللۇق ئەمگەككە باھا بەرگەندە خاتالىقتىن ساقلىنالمىغان يەردە، باستىئاغا ئوخشاش كىچىككىنە ئىقتىسادچى ياللانما ئەمگەككە باھا بەرگەندە خاتالاشماي تۇرالارمۇ؟ —مەن مۇشۇ پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ ئامېرىكىدىن چىقىدىغان نېمىسچە گېزىتتە مېنىڭ «سىياسىي ئىقتىسادقا تەنقىد» ناملىق ئەسىرىم نەشر قىلىنغاندا (1859-يىلى) مېنىڭ ئۈستۈمدىن بىلدۈرگەن ئېتىرازغا قىسقىچە جاۋاب بېرىپ ئۆتمەكچىمەن. [90] ئۇ كىتابتا مەن مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋە بۇ ئۇسۇلغا مۇۋاپىق كېلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرى، قىسقىسى، «جەمئىيەتنىڭ ئىقتىسادىي قۇرۇلمىسى—رېئال بازىسنى تەشكىل قىلىدۇ، قانۇنلۇق ۋە سىياسىي ئۈستقۇرۇلما شۇ رېئال بازىس ئۈستىگە قۇرۇلىدۇ ۋە ئىجتىمائىي ئاڭنىڭ مۇئەييەن شەكىللىرى شۇ بازىسقا مۇۋاپىق كېلىدۇ»، «ماددىي تۇرمۇشنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى پۈتكۈل ئىجتىمائىي تۇرمۇش، سىياسىي تۇرمۇش ۋە مەنىۋىي تۇرمۇشنىڭ جەريانىنى چەكلەپ تۇرىدۇ» [91] دېگەنىدىم. گېزىتتە بولسا مۇنداق دېيىلگەن، بۇ قاراش ماددىي مەنپەئەت ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرغان ھازىرقى دۇنياغا باپ كېلىدۇ، لېكىن كاتولىك دىنى ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرغان ئوتتۇرا ئەسىرگە، سىياسىي ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرغان ئافىنا ۋە رىمغا باپ كەلمەيدۇ. ئادەمنى ھەيران قالدۇرىدىغىنى شۇكى، بەزىلەر ئوتتۇرا ئەسىر ۋە قەدىمكى دۇنيادىكى

تاۋار دۇنياسىدا بولىدىغان فېتىشىزم خاراكتېرى، ياكى ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي بەلگىلىمىسىدە بولىدىغان بۇيۇمنىڭ سىرتقى كۆرۈنۈشى تۇپەيلىدىن، بىر قىسىم ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ قايسى دەرىجىدە گاڭگىراپ قالغانلىقىنى تەبىئەتنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتى شەكىللىنىش جەريانىدا ئوينىغان رولى ئۈستىدە ئېلىپ بېرىلىدىغان مەنىسىز مۇنازىرىدىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. ئالماشتۇرۇش قىممىتى بىرەر نەرسىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئەمگەكنى ئىپادىلەيدىغان بەلگىلىك ئىجتىمائىي ئۇسۇل بولغانىكەن، ئۇ پېرېۋوت نىسبىتىگە ئوخشاش تەبىئەت ماددىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ.

چۈنكى تاۋار شەكلى بۇرژۇئا ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ ئەڭ ئادەتتىكى ۋە ئەڭ تەرەققىي تاپمىغان شەكلى، (چۈنكى ئۇ بۇرۇنلا پەيدا بولغان، گەرچە بۈگۈنكىدەك ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرمىسىمۇ، تىپىك ئۇسۇلى بولمىسىمۇ)، شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇنىڭ فېتىشلىك خاراكتېرىنى بىرقەدەر ئوڭاي بايقىۋالغىلى بولىدۇ. لېكىن بىرقەدەر كونكرېت شەكىل ئىچىدە، بۇنداق ئاددىي كۆرۈنۈشمۇ يوقاپ كېتىدۇ. پۇلچىلىقتىكى خىيالىي تۇيغۇ قەيەردىن كەلگەن؟ پۇلچىلىق ئالتۇن-كۈمۈشلەرنىڭ پۇل سۈپىتىدە بىر خىل ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىگە ۋەكىللىك

كىشىلەرنىڭ ھەممىسى بىلىدىغان كونا گەپلەرنى بىلمەيدىغانلار بار دەپ قارايدۇ. لېكىن شۇنىسى ناھايىتى ئېنىقكى ئوتتۇرا ئەسىر كاتولىك دىنىغا تايىنىپ، قەدىمكى دۇنيا سىياسەتكە تايىنىپ ياشىيالمايدۇ. ئەكسىچە، شۇ دەۋرلەردە تىرىكچىلىك قىلىدىغان ئۇسۇل ۋە شەكىل نېمە ئۈچۈن قەدىمكى دۇنيادا سىياسىي ئاساسلىق رول ئوينايدىغانلىقى، ئوتتۇرا ئەسىردە بولسا كاتولىك دىنى ئاساسلىق رول ئوينايدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، مەسىلەن، رىم جۇمھۇرىيىتىنىڭ تارىخىدىن ئاز-تولا خەۋەردار بولسىلا، بۇ جۇمھۇرىيەتنى يوشۇرۇن ھەرىكەتكە سېلىپ تۇرغان كۈچ يەر ئىگىدارلىقى تارىخى ئىكەنلىكىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن ئېلىپ ئېيتقاندا، دون كىخوتمۇ خاتا ھالدا جاھان كېزىدىغان تۇرمۇشنى ھەرقانداق ئىجتىمائىي-ئىقتىسادىي شەكىل بىلەن تەڭ ئورۇنغا قويغىلى بولىدۇ دەپ قارىغاچقا، نەتىجىدە جازاغا ئۇچرىغان.



قىلىدىغانلىقىنى كۆرۈپ يەتمىگەن بولسىمۇ، لېكىن بۇنداق مۇناسىۋەتتە بىر خىل ئىجتىمائىي خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولغان تەبىئىي بۇيۇمنىڭ غەلىتە شەكلى قوللىنىلغان. پۇلچىلىقنى كەمسىتىدىغان ھازىرقى زامان ئىقتىسادشۇناسلىقىغا قارايدىغان بولساق، ئۇ كاپىتالنى تەكشۈرگەندە، ئۇنىڭدىكى فېتىشىزىممۇ ناھايىتى روشەن بولغانىغۇ؟ يەر ئىجارىسى جەمئىيەتنىڭ ئەمەس، يەردىن ھاسىل بولغان دەپ قارايدىغان دېھقانچىلىق ھېرىسلىقىچە خام خىيالنىڭ يوقىتىلغىنىغا كۆپ بولمىدىغۇ؟

كېيىنكى مەسىلىلەرگە چېتىلىپ قېلىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن، بۇ يەردە تاۋار شەكلىنىڭ ئۆزى توغرىسىدا يەنە بىر مىسال كەلتۈرىمىز. ئەگەر تاۋار گەپ قىلالىغان بولسا، ئۇلار مۇنداق دېگەن بولاتتى: بىزنىڭ ئىستېمال قىممىتىمىزگە كىشىلەر قىزىقىشى مۇمكىن. بۇيۇم سۈپىتىدە تۇرساق، بىزنىڭ ئىستېمال قىممىتىمىز بولمايدۇ. لېكىن بىزدە ئۆزىمىزگە خاس قىممەت بار. بىزنىڭ ئۆزىمىزنىڭ تاۋار سۈپىتىدە سودىغا قاتنىشىشىمىز بۇ نۇقتىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. بىزنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتىمىز پەقەت ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ مۇناسىۋىتىدۇر. ئەمدى، تاۋارلارنىڭ كۆڭۈل سۆزىنى ئىقتىسادشۇناسلار قانداق ئىپادىلىگەنلىكىنى ئاڭلاپ باقايلى:

«قىممەت ‹ئالماشتۇرۇش قىممىتى› نەرسىلەرگە خاستۇر، بايلىق ‹ئىستېمال قىممىتى› ئادەمگە خاستۇر. بۇ مەنىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، قىممەت مۇقەررەر ھالدا ئالماشتۇرۇشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، بايلىق بولسا ئۇنداق ئەمەس» (34) «بايلىق ‹ئىستېمال قىممىتى› ئادەمگە

(34) «سىياسىي ئىقتىسادقا ئالاقىدار ئاتالغۇلار توغرىسىدىكى مۇنازىرە، بولۇپمۇ قىممەت، تەمىنلەش بىلەن تەلەپ توغرىسىدىكى مۇنازىرە» 1821-يىلى لوندون نەشرى، 16-بەت.

خاستۇر، قىممەت تاۋارغا خاستۇر. ئادەم ياكى ئورتاق گەۋدە بايدۇر؛ مەرۋايىت ياكى ئالماس قىممەتكە ئىگە....» مەرۋايىت ياكى ئالماسنىڭ قىممىتى ئۇلارنىڭ مەرۋايىت ياكى ئالماس بولۇشىدا. (35)

هازىرغىچە ، مەرۋايىتتا ياكى ئالماستا ئالماشتۇرۇش قىممىتى بارلىقىنى بايقىغان خىمىك چىققىنى يوق . بىراق ئۆزىچە چوڭقۇر تەنقىدلەش قابىلىيىتىم بار ، بۇ خىل خىمىيىۋى ماددىلارنى بايقىدىم دەپ يۈرىدىغان ئىقتىسادشۇناسلار قىممەت نەرسىلەرنىڭ ئۆزىگە خاستۇر ، نەرسىلەرنىڭ ئىستېمال قىممىتى ئۇلارنىڭ ماددىي خۇسۇسىيەتلىرىگە باغلىق ئەمەستۇر دەپ ھېسابلايدۇ . بۇ يەردە ئۇلارغا دەلىل-ئىسپات بولغان مۇنداق بىر غەلىتە ئەھۋال بار : نەرسىلەرنىڭ ئىستېمال قىممىتى ئادەملەر ئۈچۈن ئېيتقاندا ئالماشتۇرۇلمايلا ئىشقا ئاشىدۇ ، دېمەك ، نەرسە بىلەن ئادەمنىڭ بىۋاسىتە مۇناسىۋىتىدە ئىشقا ئاشىدۇ ؛ ئەكسىچە ، نەرسىنىڭ قىممىتى ئالماشتۇرۇش داۋامىدا ئىشقا ئاشىدۇ ، دېمەك ، مەلۇم ئىجتىمائىي جەرياندا ئىشقا ئاشىدۇ . بۇ يەردە ئاق كۆڭۈل تۈن قاراۋۇلنىڭ سىكولغا قىلغان نەسىھەتىنى ئەسلىمەي تۇرالمايمىز[93] :

«بىر ئادەمنىڭ گۈزەل بولۇشى مۇھىتقا باغلىق، ئوقۇش، يېزىش سەنئىتى بولسا تۇغما تالانت» (36)

---

(35) س • بېيلى «قىممەتنىڭ ماھىيىتى، ئۆلچىمى ۋە سەۋەبى توغرىسىدىكى تەنقىدىي مۇھاكىمە» 165- ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر.[92]

(36) «سىياسىي ئىقتىسادقا دائىر ئاتالغۇلار توغرىسىدىكى مۇنازىرە» كىتابىنىڭ ئاپتورى س • بېيلى رىكاردونى ئەيىبلەپ ئېيتىدۇكى، رىكاردو ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى بىر خىل نىسپىي نەرسىدىن بىر خىل مۇتلەق نەرسىگە ئايلاندۇرۇپ قويغانمىش. ئەمەلىيەتتە، رىكاردو ئالماس، مەرۋايىتنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتى قىلىنغان چاغدىكى يۈزەكى نىسپىيلىكنى تاشقى كۆرۈنۈشتە يوشۇرۇنغان ھەقىقىي مۇناسىۋەتكە، ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ نوقۇل ئىپادىسى بولغان نىسپىيلىككە ئايلاندۇرغان. ئەگەر رىكاردوچىلار بېيلىگە دەلىل ئىسپات بىلەن ئەمەس، بەلكى قوپاللىق بىلەن جاۋاب بەردى دېيىلسە، بۇنىڭ سەۋەبى پەقەت شۇكى، ئۇلار قىممەت بىلەن قىممەت شەكلى ياكى ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئوتتۇرىسىدا ئىچكى باغلىنىش بارلىقى توغرىسىدا رىكاردونىڭ ئۆزىدىن تېگىشلىك كۆرسەتمىلەر تاپالمىغان.



# 2-باب

# ئالماشتۇرۇش جەريانى

تاۋار ئۆزى بازارغا بارالمايدۇ ، ئۆزىنى ئۆزى ئالماشتۇرالمايدۇ . شۇڭا ، ئۇنىڭ ۋەسىيسىنى ، ئۇنىڭغا ئىگىدارلىق قىلغۇچىنى تېپىشىمىز لازىم . تاۋار نەرسە بولغانلىقى ئۈچۈن كىشىلەرگە قارشى چىقالمايدۇ . ئەگەر ئۇ خالىمىسا ، كىشىلەر ئۇنىڭغا زورلۇق ئىشلىتەلەيدۇ ، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا ، ئۇنى ئېلىپ كېتەلەيدۇ . (37) بۇ نەرسىلەرنى تاۋار سۈپىتىدە ئۆزئارا مۇناسىۋەت قىلدۇرۇش ئۈچۈن ، تاۋارنىڭ ۋەسىيسى ئۆزىنىڭ ئىرادىسىنى بۇ نەرسىلەردە ئىپادىلەيدىغان كىشى بولۇش سۈپىتىدە ئۆزئارا مۇناسىۋەت قىلىش كېرەك ، دېمەك بىر تەرەپنىڭ ئىرادىسى يەنە بىر تەرەپنىڭ ئىرادىسىگە ئۇيغۇن بولغاندىلا ، يەنى ھەر بىر تەرەپنىڭ ئورتاق ئىرادە بىرلىكى بولغاندىلا ، ئاندىن ئۆز تاۋارلىرىنى باشقىلارغا بېرىپ ، باشقىلارنىڭ تاۋارلىرىنى ئۆزىگە ئېلىشنى بىلىدۇ . بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، ئۇلار قارشى تەرەپنىڭ خۇسۇسىي مۈلۈكدار ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىشى لازىم . بۇنداق شەرتنامە شەكلىدىكى (بۇنداق شەرتنامە قانۇن ئارقىلىق مۇقىملاشتۇرۇلغان بولسۇن ياكى بولمىسۇن ) قانۇنىي مۇناسىۋەت—ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئىرادە مۇناسىۋىتىدىن ئىبارەت . بۇنداق

---

(37) ساداقەتمەنلىكى بىلەن نام چىقارغان 12-ئەسىردە، تاۋارلارنىڭ ئارىسىدا دائىم ناھايىتى ئاجايىپ-غارايىپ نەرسىلەر ئۇچرايدۇ. مەسىلەن، شۇ زامانىدىكى بىر فرانسۇز شائىر لاندى بازىرىدىكى[94] تاۋارلارنىڭ ئارىسىدا گەزمال، ئۆتۈك، خۇرۇم، دېھقانچىلىق سايمانلىرى، يۇڭ، تېرە قاتارلىق نەرسىلەردىن باشقا، يەنە «شاللاق ئاياللار»نىڭ بارلىقىنى مىسال قىلىپ كۆرسەتكەن.

قانۇنىي مۇناسىۋەت ياكى ئىرادە مۇناسىۋىتىنىڭ مەزمۇنى ئىقتىسادىي مۇناسىۋەت تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ.[38] بۇ يەردە، كىشىلەر پەقەت تاۋارنىڭ ۋەكىلى، يەنى تاۋارغا ئىگىدارلىق قىلغۇچى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. تەتقىقات جەريانىدا شۇنى كۆرۈپ يېتىمىزكى، كىشىلەرنىڭ ئوينىغان ئىقتىسادىي رولى ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتنىڭ ئادەملەشتۇرۇلۇشى بولۇپ، كىشىلەر بۇنداق مۇناسىۋەتنى ئۈستىگە ئالغۇچى سۈپىتىدە بىر-بىرىگە روبىرو تۇرىدۇ.

تاۋار ئىگىسىنىڭ تاۋارغا ئوخشىمايدىغان جايلىرى ئاساسلىقى مۇنۇلار: تاۋار ئۇچۇن ئېيتقاندا، باشقا ھەر بىر تاۋار جىسمى ئۆز قىممىتىنىڭ ئىپادە شەكلىدۇر. تاۋار تۇغما باراۋەرچى[95] ۋە ھاياسىزچى[96] كېلىدۇ، ئۇ ئۆزىنىڭ جېنى ۋە تېنىنى ھەرقانداق تاۋار بىلەن، ھەتتا تۇرقى مارىتورنىدىنمۇ سەت تاۋار بىلەن ئالماشتۇرۇشقا ھەرۋاقىت تەييار تۇرىدۇ. تاۋارنىڭ باشقا تاۋار جىسىملىرىنىڭ كونكرېت خۇسۇسىيەتلىرىنى ھېس قىلىش ئىقتىدارى كەم بولىدۇ، بۇ كەمچىلىكنى تاۋار ئىگىسى

(38) پرودون ئالدى بىلەن تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا ماس كېلىدىغان قانۇنىي مۇناسىۋەتلەر ئارىسىدىن ئادىل غايىگە، مەڭگۈ ئادىل غايىگە ئېرىشىدۇ. قىستۇرۇپ ئۆتۈپ كېتىش كېرەككى، بۇ بارلىق چاكىنىلارنى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش شەكلى ئادىللىقتا ئوخشاش مەڭگۈلۈكتۇر دەپ بىلىپ ئازادىلىك ھېس قىلىدىغان دەلىل ئىسپات بىلەن تەمىنلىدى. ئاندىن، ئۇ بۇنىڭ ئەكسىچە، بۇ غايە ئارقىلىق رېئال تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى ۋە ئۇنىڭغا ماس كېلىدىغان رېئال قانۇننى ئۆزگەرتىشكە ئۇرۇندى. ئەگەر بىرەر خىمىك ماددا ئالمىشىشىنىڭ رېئال قانۇنىيىتىنى تەتقىق قىلماي ھەمدە بۇ قانۇنىيەت ئارقىلىق بەلگىلىك مەسىلىلەرنى ھەل قىلماي، ماددىلارنىڭ ئالمىشىشىنى «تەبىئىيلىك» ۋە «ئورۇقداشلىق»قا ئوخشاش «مەڭگۈلۈك قاراش» بىلەن ئۆزگەرتمەكچى بولسا، كىشىلەر بۇنداق خىمىكلارنى قانداق ئويلايدۇ؟ ئەگەر «جازانىخورلۇق» بولسا، «مەڭگۈلۈك ئادىللىق»، «مەڭگۈلۈك ئادالەت»، «مەڭگۈلۈك ھەمكارلىق» ۋە باشقا خىلمۇخىل «مەڭگۈلۈك ھەقىقەت»كە خىلاپ دەيدىغانلار بولسا، ئۇنداقتا بۇنداق دېگەنلەرنىڭ جازانىخورلۇققا بولغان چۈشەنچىسى جازانىخورلۇق «مەڭگۈلۈك شەپقەت»، «مەڭگۈلۈك ئېتىقاد» ۋە «خۇدانىڭ مەڭگۈلۈك ئىرادىسى»گە خىلاپ دەيدىغان چېركاۋ پېشۋالىرىنىڭكىدىن [87] قانچىلىك ئارتۇقدۇ؟



ئۆزىنىڭ بەش ۋە ئۇنىڭدىن ئارتۇق سەزگۈ ئەزالىرى ئارقىلىق تولدۇرىدۇ. تاۋار ئىگىسىنىڭ تاۋارلىرىنىڭ ئۇلار ئۇچۇن بىۋاسىتە ئىستېمال قىممىتى بولمايدۇ. بولمىسا، تاۋار ئىگىسى ئۆز تاۋىرىنى بازارغا چىقارمايتتى. بۇ تاۋار باشقىلار ئۇچۇن ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە بولىدۇ. تاۋار ئىگىسى ئۇچۇن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ تاۋارلىرى پەقەت تۆۋەندىكىدەك بىۋاسىتە ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە بولىدۇ: ئۇ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى ئۈستىگە ئالغۇچى، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئالماشتۇرۇش ۋاسىتىسىدۇر.[39] شۇنىڭ ئۇچۇن، تاۋار ئىگىسى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى ئىستېمال قىممىتى جەھەتتىن ئۆزىگە ئېھتىياجلىق بولغان تاۋارلارغا ئالماشتۇرۇشنى خالايدۇ. بارلىق تاۋارلار ئۆز ئىگىلىرى ئۇچۇن ئىستېمال قىممىتى بولمايدۇ، باشقىلار ئۇچۇن ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە بولىدۇ. شۇڭا تاۋارلارنى قولدىن قولغا ئۆتكۈزۈپ تۇرۇش لازىم. قولدىن قولغا ئۆتسە، تاۋار ئالماشتۇرۇش شەكىللىنىدۇ، ئالماشتۇرۇش بولغاندىلا، تاۋارلار قىممەت سۈپىتىدە مۇناسىۋەت قىلىشىدۇ ھەمدە ئۇلارنىڭ قىممىتى ئەمەلگە ئاشىدۇ. دېمەك، تاۋارلارنىڭ ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە ئىشقا ئېشىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولۇشتىن بۇرۇن، ئۇنىڭ قىممىتىنى ئىشقا ئاشۇرۇش لازىم.

يەنە بىر تەرەپتىن، تاۋارلار قىممەت سۈپىتىدە ئىشقا ئېشىشتىن ئىلگىرى، ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتى بارلىقىنى ئىسپاتلىشى كېرەك، چۈنكى ئۇلارغا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك

(39) «چۈنكى ھەر خىل مالنىڭ ئىككى خىل رولى بولىدۇ. بىرى نەرسىنىڭ ئۆزىگە خاس بولىدۇ، يەنە بىرى ئۇنداق بولمايدۇ. مەسىلەن، ئۆتۈكنى ھەم كەيگىلى بولىدۇ، ھەم ئالماشتۇرۇشقىمۇ بولىدۇ. ھەر ئىككىسى ئۆتۈكنىڭ ئىستېمال قىممىتى بولىدۇ، چۈنكى كىمكى ئۆتۈككە ئۆزىگە ئېھتىياجلىق نەرسىلەرنى مەسىلەن يېمەكلىكنى ئالماشتۇرسا، شۇ كىشى ئۆتۈكتىن پايدىلانغان بولىدۇ. لېكىن بۇ ئۆتۈكنىڭ تەبىئىي رولىدىن پايدىلانغانلىق بولمايدۇ، چۈنكى ئۇ ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن مەۋجۇت بولۇپ تۇرمايدۇ» (ئارىستوتېل «سىياسەتشۇناسلىق» 1-قىسىم، 9-باب)

باشقىلار ئۇچۇن پايدىلىق بولغان شەكىلدە سەرپ قىلىنغاندىلا ھېسابقا ئېلىنىدۇ . لېكىن ئەمگەكنىڭ باشقىلار ئۇچۇن پايدىلىق بولۇش-بولماسلىقى ، ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ باشقىلارنىڭ تەلىپىنى قاندۇرۇش-قاندۇرالماسلىقى پەقەت تاۋار ئالماشتۇرۇش داۋامىدىلا ئىسپاتلىنىدۇ .

ھەر بىر تاۋار ئىگىسى ئۆز تاۋىرىنى ئۆزىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرالايدىغان ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە تاۋارلارغىلا ئالماشتۇرۇشنى خالايدۇ . بۇ نۇقتىدىن قارىغاندا ، ئالماشتۇرۇش ئۇنىڭ ئۇچۇن شەخسىي جەرياندىن ئىبارەت . يەنە بىر تەرەپتىن ، ھەر بىر تاۋار ئىگىسى ئۆزىنىڭ تاۋىرىنى قىممەت سۈپىتىدە ئىشقا ئاشۇرۇشنى ، يەنى ئۇنىڭ قولىدىكى تاۋار باشقا تاۋار ئىگىلىرى ئۇچۇن ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە بولۇش-بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر ، ئۆزىنىڭ تاۋىرىنى شۇنداق تەڭ قىممەتكە ئىگە بولغان كۆڭلىدىكىدەك باشقا تاۋارلاردىن ھەرقاندىقىغا ئالماشتۇرۇشنى خالايدۇ . بۇ نۇقتىدىن قارىغاندا ، ئالماشتۇرۇش ئۇنىڭ ئۇچۇن ئادەتتىكى ئىجتىمائىي جەرياندۇر . لېكىن ، ئوخشاش بىر جەريان بىرلا ۋاقىتتا بارلىق تاۋار ئىگىلىرى ئۇچۇن ھەم شەخسىي جەريان ، ھەم ئادەتتىكى ئىجتىمائىي جەريان بولۇشى مۇمكىن ئەمەس .

ئىنچىكىلىك بىلەن قارىساق شۇنى بايقىيالايمىزكى ، ھەر بىر تاۋار ئىگىسى ئۇچۇن ئېلىپ ئېيتقاندا ، ھەر بىر باشقا تاۋار ئۇنىڭ تاۋىرىنىڭ ئالاھىدە قىممەتدىشى ، شۇڭا ئۇنىڭ تاۋىرى باشقا بارلىق تاۋارلارنىڭ ئادەتتىكى قىممەتدىشى بولىدۇ . لېكىن بارلىق تاۋار ئىگىلىرى مۇشۇنداق قىلغانلىقى ئۈچۈن ، تاۋارنىڭ بىرسىمۇ ئادەتتىكى قىممەتداش بولالمايدۇ ، دېمەك ، تاۋارلار قىممەت سۈپىتىدە ئۆزئارا تەڭ بولىدىغان ، قىممەت مىقدارى سۈپىتىدە ئۆزئارا سېلىشتۇرۇلىدىغان ئادەتتىكى نىسپىي قىممەت شەكلىگە



ئىگە بولمايدۇ . شۇڭا ، ئۇلار تاۋار سۈپىتىدە ئەمەس ، بەلكى پەقەت مەھسۇلات ياكى ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرىدۇ .

بۇنداق مۇشكۈل ئەھۋالدا ، بىزنىڭ تاۋار ئىگىلىرىمىز فائۇستقا ئوخشاش : «بۇ بىر دەسلەپكى ھەرىكەت» دەپ ئويلايدۇ[97] . شۇڭا ، ئۇلار ئويلىماي تۇرۇپلا ئىشنى باشلىۋەتكەن . تاۋار تەبىئىتىنىڭ قانۇنىيەتلىرى تاۋار ئىگىلىرىنىڭ تەبىئىي ئىقتىدارى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ . تاۋار ئىگىلىرى ئۆز تاۋارلىرىنى ئادەتتىكى قىممەتداش سۈپىتىدىكى باشقا بىر ھەرقانداق تاۋارغا قارىمۇقارشى قىلىش ئارقىلىقلا ، ئۆز تاۋارلىرىنىڭ قىممىتىنى ئىشقا ئاشۇرالايدۇ ھەمدە تاۋار سۈپىتىدە بىر-بىرى بىلەن مۇناسىۋەت باغلايدىغان بولىدۇ . تاۋار توغرىسىدىكى تەھلىل بۇ نۇقتىنى چۈشەندۈرۈپ بەردى . لېكىن ، ئىجتىمائىي ھەرىكەت بولغاندىلا ، ئاندىن بەلگىلىك بىر تاۋار ئادەتتىكى قىممەتداشقا ئايلىنىدۇ . شۇڭا ، باشقا بارلىق تاۋارنىڭ ئىجتىمائىي ھەرىكىتى بەلگىلىك بىر تاۋارنى ئاجرىتىپ چىقىرىپ ، مۇشۇ تاۋار ئارقىلىق ئۇلارنىڭ قىممىتىنى ئىپادىلەيدۇ . شۇنىڭ بىلەن بۇ تاۋارنىڭ ناتۇرال شەكلى جەمئىيەت ئېتىراپ قىلغان تەڭ قىممەتلىك شەكىل بولۇپ قالىدۇ . بۇنداق ئىجتىمائىي جەريان تۈپەيلىدىن ، ئادەتتىكى قىممەتداش بولۇش ئاجرىتىپ چىقىرىلغان تاۋارنىڭ ئۆزىگە خاس ئىجتىمائىي فۇنكسىيىسى بولۇپ قالىدۇ . بۇ تاۋار—پۇلغا ئايلىنىدۇ .

«ئۇلار پىكىردە بىرلىككە كېلىپ، كۈچى ۋە ھوقۇقىنى ھايۋانغا بېرىدۇ. بۇنداق تامغىغا يەنى ھايۋاننىڭ نامىغا ياكى ھايۋاننىڭ نامىنى بىلدۈرىدىغان سانغا ئىگە بولمىغانلار ئېلىم-سېتىمنى قىلالمايدۇ». («بىشارەت خاتىرىسى»[98] )

پۇل جەۋھىرى ئالماشتۇرۇش جەريانىنىڭ مۇقەررەر مەھسۇلى ، ئالماشتۇرۇش جەريانىدا ، ئوخشاش بولمىغان ھەر خىل ئەمگەك مەھسۇلاتى ئەمەلىيەتتە ئۆزئارا باراۋەر بولۇپ ، ئەمەلىيەتتە بۇ ئارقىلىق تاۋارغا ئايلىنىدۇ . ئالماشتۇرۇش كېڭىيىش ۋە چوڭقۇرلىشىشتەك تارىخىي جەرياندا ، تاۋار تەبىئىتىدە يوشۇرۇنغان ئىستېمال قىممىتى بىلەن قىممەت قارىمۇقارشى ھالدا تەرەققىي قىلىدۇ . سودا ئۈچۈن ، بۇ قارىمۇقارشىلىق تاشقى جەھەتتە ئىپادىلىنىشكە توغرا كېلىدۇ ، بۇنىڭ ئۈچۈن تاۋار قىممىتىنىڭ مۇستەقىل بىر شەكلى بولۇش تەلەپ قىلىنىدۇ ، بۇ ئېھتىياج ئىزچىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، تاكى تاۋار—تاۋار ۋە پۇلدىن ئىبارەت ئىككى خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولۇپ ، ئاخىرى بۇ شەكىلگە ئىگە بولغانغا قەدەر مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشىغا ئەگىشىپ ، تاۋار ئوخشاش دەرىجىدە پۇلغا ئايلىنىدۇ . [40]

مەھسۇلاتلارنىڭ بىۋاسىتە ئالماشتۇرۇلۇشى بىر تەرەپتىن ، قىممەتنىڭ ئاددىي ئىپادە شەكلىگە ئىگە بولىدۇ ، يەنە بىر تەرەپتىن ، مۇنداق شەكىلگە ئىگە بولمايدۇ . بۇ شەكىل مۇنداق بولىدۇ : $x$ مىقدارلىق A تاۋار $= y$ مىقدارلىق B تاۋارغا . مەھسۇلاتنىڭ بىۋاسىتە ئالماشتۇرۇلۇش شەكلى مۇنداق بولىدۇ :

(40) بىز ئەمدى ئۇششاق بۇرژۇئا سوتسىيالىزمىنىڭ نەيرىڭىگە ھۆكۈم قىلالايمىز. ئۇششاق بۇرژۇئا سوتسىيالىزمى ھەم تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەڭگۈلۈك بولۇشىنى، ھەم «تاۋار بىلەن پۇلنىڭ قارىمۇقارشىلىقى»نى بىكار قىلىشنى، دېمەك، پۇلنىڭ ئۆزىنى بىكار قىلىشنى ئويلايدۇ، چۈنكى پۇل بۇنداق قارىمۇقارشىلىق ئىچىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. قارىغاندا، پاپىنى يوقىتىش ئارقىلىق كاتولىك دىنىنى ساقلاپ قالساق بولغىدەك. بۇ مەسىلە توغرىسىدا مېنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن ئەسىرىمنىڭ 61-ۋە ئۇنىڭ كېيىنكى بەتلىرىگە قاراڭ.[99]



$x$ مىقدارلىق A ئىستېمال بۇيۇم $= y$ مىقدارلىق B ئىستېمال بۇيۇمغا . [41] بۇ يەردە ، A نەرسە بىلەن B نەرسە ئالماشتۇرۇلمىغىچە تاۋار ھېسابلانمايدۇ ، ئۇلار ئالماشتۇرۇلغاندىن كېيىن تاۋارغا ئايلىنىدۇ . ئىستېمال بۇيۇمى ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ بىرىنچى قەدىمى بولۇشى مۇمكىن ، دېمەك ئۇ غەيرىي ئىستېمال قىممىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، ئۇنىڭغا ئىگىدارلىق قىلغۇچىنىڭ بىۋاسىتە ئېھتىياجىدىن ھالقىغان ئىستېمال قىممىتى مىقدارى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . نەرسىلەر ئادەم سىرتىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، شۇڭا ئۇنى بىراۋغا ئۆتۈنۈپ بېرىشكە بولىدۇ . بۇنداق ئۆتۈنۈپ بېرىش ئۆزئارا ئۆتۈنۈپ بېرىشىش بولسۇن ئۈچۈن ، كىشىلەر ئۈنچىقماي بىر-بىرىگە ئۆتۈنۈپ بېرىلىدىغان نەرسىلەرنىڭ خۇسۇسىي ئىگىسى سۈپىتىدە ، شۇنىڭ بىلەن مۇستەقىل ئادەم سۈپىتىدە بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى تۇرىدۇ . بىر-بىرىگە يات ئادەمدەك مۇئامىلە قىلىدىغان بۇنداق مۇناسىۋەت ئىپتىدائىي ئورتاق گەۋدە ، ئەزالىرى ئارىسىدا مەيلى بۇنداق ئورتاق گەۋدە شەكلى ئائىلە باشلىقلىقى تۈزۈمىدىكى ئائىلە بولسۇن ، قەدىمكى ھىندىستان كوممۇنىسى [61] بولسۇن ، ياكى ئىنكا دۆلىتى [100] بولسۇن ، بۇلارنىڭ ھەممىسىدە مەۋجۇت ئەمەس . تاۋار ئالماشتۇرۇش ئورتاق گەۋدىنىڭ ئاخىرقى چېكى بولۇپ ، ئۇ باشقا ئورتاق گەۋدە ياكى ئۇنىڭ ئەزالىرى بىلەن ئۇچراشقان جايدا باشلىنىدۇ . لېكىن نەرسە سىرتقا نىسبەتەن تاۋارغا ئايلانغان ئىكەن ، ئەكس تەسىر تۈپەيلىدىن ، ئورتاق

(41) ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل ئىستېمال بۇيۇمى ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلمىسلا، ياۋايى كىشىلەر ئارىسىدا دائىم كۆرۈلىدىغان ئۇسۇلغا ئوخشاش، بىر دۆۋە ئارىلاشما نەرسىلەر ئۈچىنچى خىلدىكى نەرسىنىڭ قىممەتدىشى قىلىنسا، ئۇ ھالدا مەھسۇلاتنىڭ بىۋاستە ئالماشتۇرۇلۇشمۇ يەنىلا دەسلەپكى باسقۇچتا تۇرغان بولىدۇ.

گەۋدىنىڭ ئىچكى قىسمىدىمۇ تاۋارغا ئايلىنىپ قالىدۇ . ئۇلارنىڭ ئالمىشىشتىكى مىقدار جەھەتتىكى نىسبىتى دەسلەپتە پۈتۈنلەي تاسادىپىي بولىدۇ . تاۋارنىڭ ئىگىسى ئۆز نەرسىسىنى باشقا بىرسىگە بېرىشنى خالايدىغانلىقى ئۈچۈنلا ، ئۇلارنى ئالماشتۇرالايدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىرگە باشقىلارنىڭ ئىستېمال بۇيۇمىغا بولغان ئېھتىياجى تەدرىجىي مۇقىملىشىدۇ . ئالماشتۇرۇشنىڭ ئۈزلۈكسىز تەكرارلىنىشى بىلەن ئالماشتۇرۇش تەرتىپلىك ئىجتىمائىي جەريانغا ئايلىنىدۇ . شۇڭا ، ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشىگە ئەگىشىپ ، بىر قىسىم ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى مەقسەتلىك ھالدا ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىلىشقا باشلايدۇ . شۇ چاغدىن باشلاپ ، بىر تەرەپتىن ، نەرسىنىڭ بىۋاسىتە ئېھتىياجنى قاندۇرۇش ئۈنۈمى بىلەن نەرسىنىڭ ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئۈنۈمى ئايرىلىپ چىقىپ مۇقىملىشىدۇ . نەرسىنىڭ ئىستېمال قىممىتى ئۇنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىدىن ئايرىلىپ چىقىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلىدىغان نەرسىلەرنىڭ مىقدار نىسبىتى بۇ نەرسىلەرنى ئىشلەپچىقىرىشقا باغلىق بولۇپ قالىدۇ . ئادەت ئۇلارنى قىممەت مىقدارى سۈپىتىدە مۇقىملاشتۇرىدۇ .

مەھسۇلاتلارنى بىۋاسىتە ئالماشتۇرۇش داۋامىدا ، ھەر بىر تاۋار ئۆز ئىگىسى ئۈچۈن بىۋاسىتە ئالماشتۇرۇش ۋاسىتىسى بولىدۇ ، ئىگىسى بولمىغان كىشى ئۈچۈن بىۋاسىتە قىممەتداش بولىدۇ ، لېكىن ئۇنىڭ ئىگىسى بولمىغان كىشى ئۈچۈن ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە بولۇشى كېرەك . شۇڭا ، ئالماشتۇرۇلىدىغان بۇيۇم تېخى ئۆز ئىستېمال قىممىتىگە ياكى بۇيۇملارنى ئالماشتۇرىدىغانلارنىڭ شەخسىي ئېھتىياجىغا باغلىق بولمىغان ھېچقانداق قىممەت شەكلىگە كىرمەيدۇ . ئالماشتۇرۇش داۋامىدىكى



تاۋار سانى ۋە تۈرىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ ، بۇنداق شەكىل بارغانسېرى زۆرۈر بولۇپ قالىدۇ . مەسىلە بىلەن مەسىلىنى ھەل قىلىش ۋاسىتىسى تەڭ پەيدا بولىدۇ . ئەگەر ئوخشاش بولمىغان تاۋار ئىگىلىرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان تاۋارلىرى سودا داۋامىدا ئوخشاش بىر ئۈچىنچى تاۋار بىلەن ئالماشتۇرۇلمىسا ھەمدە قىممەت سۈپىتىدە ئۇنىڭ بىلەن سېلىشتۇرۇلمىسا ، تاۋار ئىگىلىرى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىغا باشقا تاۋارلارنى ئالماشتۇرىدىغان ، سېلىشتۇرىدىغان سودا ھەرگىز يۈز بەرمەيدۇ . بۇ ئۈچىنچى تاۋار ئوخشاش بولمىغان باشقا تاۋارلارنىڭ قىممەتدىشىغا ئايلانغانلىقتىن ، گەرچە تار دائىرىدە بولسىمۇ ، بىۋاسىتە ئادەتتىكى ياكى ئىجتىمائىي تەڭ قىممەتلىك شەكىلگە كىرىدۇ . بۇنداق ئادەتتىكى تەڭ قىممەتلىك شەكىل ئۇنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن بىردەملىك ئىجتىمائىي ئۇچرىشىش بىلەن تەڭ پەيدا بولىدۇ ۋە يوقىلىدۇ . بۇنداق شەكىل بىردەملىك گاھ ئۇ تاۋارغا ، گاھ بۇ تاۋارغا نىسىپ بولۇپ تۇرىدۇ . لېكىن تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ ، بۇنداق شەكىل پەقەت مەلۇم خىلدىكى ئالاھىدە تاۋارغىلا مۇقىملىشىدۇ ياكى پۇل شەكلى بولۇپ جەۋھەرلىنىدۇ . ئۇنىڭ زادى قايسى تاۋارغا مۇقىملىشىشى ئەڭ دەسلەپتە تاسادىپىي بولىدۇ . لېكىن ئومۇمەن ئالغاندا ، ئىككى خىل ئەھۋال ھەل قىلغۇچ رول ئوينايدۇ . پۇل شەكلى بىر بولسا سىرتتىن ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن كەلگەن ئەڭ مۇھىم بۇيۇمغا مۇقىملىشىدۇ ، بۇ بۇيۇم ئەمەلىيەتتە يەرلىك مەھسۇلاتلارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى تەبىئىي شەكىللەندۈرىدىغان ئىپادە شەكلىدۇر ؛ بىر بولسا ئۆز جايىنىڭ قولىدىن قولغا ئۆتۈشكە بولىدىغان مال-مۈلكىنىڭ ئاساسلىق قىسمىغا ، مەسىلەن چارۋىغا ئوخشاش ئىستېمال بۇيۇمىغا مۇقىملىشىدۇ . كۆچمەن چارۋىچىلار پۇل

شەكلىنى ئەڭ بۇرۇن تەرەققىي قىلدۇرغان، چۈنكى ئۇلارنىڭ بارلىق مال-مۈلكى يۆتكەشكە بولىدىغان دېمەك بىۋاستە ئۆتۈنۈشكە بولىدىغان شەكىلگە كىرگەن بولىدۇ ھەم ئۇلارنىڭ تۇرمۇش ئۇسۇلى ئۇلارنى دائىم باشقا ئورتاق گەۋدىلەر بىلەن ئۇچرىشىشقا ئۈندەيدۇ، شۇنىڭ بىلەن مەھسۇلات ئالماشتۇرۇش كېلىپ چىقىدۇ. ئىلگىرى كىشىلەر دائىم قۇل قىلىنغان ئادەملەرنى دەسلەپكى پۇل ماتېرىيالى قىلغان، لېكىن ئۇلار يەرنى ھېچقاچان پۇل ماتېرىيالى قىلمىغان. بۇنداق ئىدىيە پەقەت تەرەققىي تاپقان بۇرژۇئا جەمئىيىتىدىلا پەيدا بولىدۇ. بۇ ئىدىيە 17-ئەسىرنىڭ كېيىنكى 30-يىللىرىدا پەيدا بولغان، بەلكى بىر ئەسىر ئۆتكەندىن كېيىنكى فرانسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلابى مەزگىلىدە، بەزىلەر ئاندىن پۈتۈن مەملىكەت مىقياسىدا ئۇنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا ئۇرۇنغان.[101]

تاۋار ئالماشتۇرۇش جايلارنىڭ چەكلىمىسىنى بۇزۇپ تاشلىغانسېرى ھەمدە تاۋار قىممىتى كۆنسېرى تەرەققىي قىلىپ ئادەتتىكى ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ نامايەندىسىگە ئايلانغانسېرى، پۇل شەكلىمۇ ئادەتتىكى قىممەتداشلارنىڭ ئىجتىمائىي فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىشقا باپ كېلىدىغان تەبىئىي بويۇملارغا، يەنى ئېسىل مېتاللارغا ئۆتىدۇ.

«ئالتۇن-كۈمۈش تەبىئىي پۇل ئەمەس، لېكىن پۇل تەبىئىي ئالتۇن-كۈمۈش» (42)، بۇ سۆز ئالتۇن-كۈمۈشنىڭ تەبىئىي خۇسۇسىيىتىنىڭ پۇل فۇنكسىيىسىنى ئۈستىگە ئېلىشقا باپ كېلىدىغانلىقىنى ئىسپاتلاپ

(42) كارل ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 135-بەت. [102] «ئېسىل مېتال ... تەبىئىي پۇل.» (گالىئانى «پۇل ھەققىدە» كوستودىنىڭ «ئىتالىيىدىكى مەشھۇر سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئەسەرلەر توپلىمى • ھازىرقى زامان قىسمى» 3-توم، 137-بەتتىن ئېلىندى)



بەرگەن. (43) لېكىن بىز ھازىرچە پۇلنىڭ بىر خىل فۇنكسىيىسىنى بىلدۇق: ئۇ تاۋار قىممىتىنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلى، ياكى تاۋار قىممىتى مىقدارى بۇ ئارقىلىق ئىجتىمائىي ئىپادىگە ئېرىشىدىغان ماتېرىيال. بىر خىل ماددىنىڭ بۆلۈنگەن ھەر بىر ئۇلۇشىنىڭ سۈپىتى ئوخشاش بولغاندىلا، ئاندىن قىممەتنىڭ مۇۋاپىق ئىپادىلىنىش شەكلىگە، ياكى ئابستراكت ھەم تەڭ بولغان ئىنسانىيەت ئەمگىكىگە ئايلىنىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، قىممەت مىقدارىنىڭ پەرقى نوقۇل ھالدا مىقدار جەھەتتىكى پەرق بولغاچقا، پۇل تاۋارمۇ نوقۇل ھالدا مىقدار جەھەتتىكى پەرق بولۇشى كېرەك، دېمەك، ھەم خالىغانچە بۆلگىلى، ھەم ھەرقايسى بۆلەكلەرنى خالىغانچە بىرلەشتۈرگىلى بولۇشى كېرەك. ئالتۇن-كۈمۈش تەبىئىي ھالدا بۇنداق خۇسۇسىيەتكە ئىگە.

پۇل تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى ئىككى ياقلىمىلىقلاشقان. ئۇ تاۋار سۈپىتىدە ئالاھىدە ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە، مەسىلەن ئالتۇندىن چىش سالغىلى بولىدۇ، زىبۇ-زىننەت ياساشتا خام ماتېرىيال قىلىنىدۇ، ئۇنىڭدىن باشقا، ئۆزىگە خاس ئىجتىمائىي فۇنكسىيىسىدىن ھاسىل بولغان شەكلەن ئىستېمال قىممىتىگە ئېرىشىدۇ.

باشقا ھەممە تاۋارلار پۇلنىڭ پەۋقۇلئاددە قىممەتدىشى، پۇل بولسا ئۇلارنىڭ ئادەتتىكى قىممەتدىشى بولغاچقا، ئۇلار پەۋقۇلئاددە تاۋار سۈپىتىدە ئادەتتىكى تاۋار ھېسابلىنىدىغان پۇل (44) بىلەن مۇناسىۋەت قىلىدۇ.

بىزگە شۇنىسى مەلۇم بولدىكى، پۇل شەكلى پەقەت باشقا

(43) يۇقىرىقى ئەسىرىمىدىكى «ئېسىل مېتال» پاراگرافىدىن كۆرۈۋېلىڭ. [103]
(44) «پۇل ئادەتتىكى تاۋار.» (ۋېررى «سىياسىي ئىقتىساد تەتقىقاتى» 16-بەت)

بارلىق تاۋارلارنىڭ مۇناسىۋىتىنى بىر خىل تاۋارغا مۇقىملاشتۇرغانلىقىنىڭ ئىنكاسى.[1] شۇڭا، پۇلنىڭ تاماملىنىش ھالىتىنى چىقىش قىلىپ، تاۋارنى كەينىدىن ئالدىغا تەھلىل قىلىدىغان كىشى ئۇچۇن ئېيتقاندا، «پۇلنىڭ تاۋار ئىكەنلىكى» كەشپىيات بولۇپ كۆرۈنىدۇ. ئالماشتۇرۇش جەريانى (45) ئارقىلىق پۇلغا ئايلىنىدىغان ئاشۇ تاۋار ئۇچۇن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئالماشتۇرۇش جەريانى ئۇنىڭغا ئۇنىڭ قىممىتىنى بەرمەيدۇ، بەلكى ئۇنىڭ ئۆزىگە خاس قىممەت شەكلىنى بېرىدۇ. بەزىلەر بۇ ئىككى خىل بەلگىلىمىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەچكە، خاتا ھالدا ئالتۇن-كۈمۈشنىڭ قىممىتى خىيالىي بولىدۇ دەپ قارىغان. (46) پۇل ئۆزىنىڭ مەلۇم فۇنكسىيىلىرىدە ئاددىي بەلگە ئارقىلىق

(45) «بىز ئېسىل مېتال دەپ ئاتىغان ئالتۇن-كۈمۈش ئۆز ئۆزىدىن... تاۋار بولۇپ... ئۇلارنىڭ قىممىتى گايىدا ئېشىپ، گايىدا چۈشۈپ تۇرىدۇ... بىرقەدەر يېنىك ئېسىل مېتالغا ئۆز مەملىكىتىنىڭ بىرقەدەر كۆپرەك يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرى ياكى سانائەت مەھسۇلاتلىرىنى سېتىۋالغىلى بولغاندا، بۇ ئېسىل مېتالنىڭ قىممىتى بىرقەدەر يۇقىرى دەپ ھېسابلايمىز» ([س • كرامېنت] «پۇل، سودا، پېرېۋوتنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتى ھەققىدىكى ئادەتتىكى ئۇقۇم»، بىر سودىگەرنىڭ ئەسىرى، 1695-يىل، لوندون نەشرى 7-بەت) «پۇل قىلىپ قۇيۇلغان ياكى قۇيۇلمىغان ئالتۇن-كۈمۈش گەرچە باشقا ھەممە نەرسە ئۇچۇن ئۆلچەم سۈپىتىدە ئىشلىتىلسىمۇ، لېكىن ئۇلار ھاراق، ماي، تاماكا، رەخت ياكى يۇڭ توقۇلمىلارغا ئوخشاش تاۋار ھېسابلىنىدۇ» ([گ • چايلد] «سودا، بولۇپمۇ شەرقىي ھىندىستاننىڭ سودىسى ھەققىدە» 1689-يىل لوندون نەشرى، 2-بەت) «پادىشاھلىق دۆلەتنىڭ مال-مۈلكى ۋە بايلىقى قەتئىي قىلىپ ئېيتقاندا پۇل بىلەن چەكلەنمەسلىكى، ئالتۇن-كۈمۈشمۇ تاۋار سىرتىغا چىقىرىۋېتىلمەسلىكى لازىم». ([ت • پاپىرون] «شەرقىي ھىندىستاننىڭ سودىسى پادىشاھلىق دۆلەتكە ئەڭ پايدىلىق سودا» 1677-يىل لوندون نەشرى، 4-بەت)

(46) «ئالتۇن-كۈمۈش پۇلغا ئايلىنىشتىن ئىلگىرى، مېتال سۈپىتىدە قىممەتكە ئىگە بولىدۇ» (گالىئانى «پۇل ھەققىدە» 72-بەت) لوك مۇنداق دەيدۇ: «كۈمۈشتە پۇل بولۇشقا باب كېلىدىغان سۈپەت بولغانلىقتىن، كىشىلەر كۈمۈشكە بىر خىل خىيالىي قىممەت بېرىشكە بىردەك قوشۇلغان.» [جون لوك «ئۆسۈمنى كېمەيتىش ۋە پۇل قىممىتىنى ئۆستۈرۈشنىڭ ئاقىۋىتى توغرىسدا» (1691-يىل) «جون • لوك ئەسەرلىرى توپلىمى» 1777-يىل 2-نەشرى 15-بەت] ئەكسىچە، لو مۇنداق دەيدۇ: «ئوخشاش بولمىغان دۆلەت مەلۇم بىر خىل بۇيۇمغا قانداقمۇ خىيالىي قىممەت بېرەلىسۇن... ياكى بۇنداق خىيالىي

[1] مۇشۇ تومنىڭ 135—136-، 164—165-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



ئىپادىلەنگەنلىكتىن، پۇل بىر خىل ئاددىي بەلگە دېيىدىغان يەنە بىر خاتا چۈشەنچە پەيدا بولغان. يەنە بىر جەھەتتىن، بۇنداق خاتا چۈشەنچە مۇنداق بىر خىل پەرەزنى يەنى نەرسىنىڭ پۇل شەكلى نەرسىنىڭ سىرتىدىكى نەرسە، ئۇ نەرسىنىڭ كەينىگە يوشۇرۇنغان كىشىلەر مۇناسىۋىتىنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلىدىن ئىبارەت دېگەن پەرەزنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ مەنىدىن ئېيتقاندا، ھەر بىر تاۋار بىر بەلگە، چۈنكى ئۇ قىممەت سۈپىتىدە ئۇنىڭ ئۈستىدىكى ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ ماددىي پوستىغا سەرپ قىلىنىدۇ. (47) لېكىن، مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاساسىدا

قىممەتنى قانداقمۇ ساقلىيالىسۇن؟» لېكىن ئۇنىڭ بۇ مەسىلىگە بولغان چۈشەنچىسىنىڭ نەقەدەر ناچارلىقىنى كۆرۈپ باقايلى: «كۈمۈش ئۆزى ئىگە بولغان ئىستېمال قىممىتى بويىچە، يەنى ئۆزىنىڭ ھەقىقىي قىممىتى بويىچە ئالماشتۇرۇلىدۇ؛ كۈموش پۇل سۈپىتىدە ئىشلىتىلگەچكە، يەنە قوشۇلما قىممەتكە ئىگە بولىدۇ». (جون لو «پۇل ۋە سودا توغرىسدا» ئۇ دەئىر تۈزگەن «18-ئەسىردىكى مالىيە ئىقتىسادشۇناسى»نىڭ 469-، 470-بەتلىرىگە قاراڭ)

(47) «پۇل ئۇلارنىڭ ‹تاۋارلارنىڭ› بەلگىسى» (ۋ • د • فوربون «سودىغا كىرىشىش» 1766-يىلى لېيدى يېڭى نەشرى، 2-توم، 143-بەت) «پۇلدا بەلگە بولغانلىقى ئۈچۈن تاۋارلار ئۇنى ئۆزىگە تارتىدۇ» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 155-بەت) «پۇل مەلۇم نەرسىنىڭ بەلگىسى، ھەمدە شۇ نەرسىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ» (مونتېسكيۇ «قانۇننىڭ روھى ھەققىدە»، «مونتېسيۇ ئەسەرلىرى» 1767-يىل، لوندون نەشرى، 2-توم 3-بەت) «پۇل ئاددىيلا بەلگە ئەمەس، چۈنكى پۇلنىڭ ئۆزى بايلىقتۇر؛ پۇل قىممەتكە ۋەكىللىك قىلمايدۇ، بەلكى ئۆزى قىممەتنىڭ قىممەتدىشى» (لېتروسنى «قىممەت، ئوبوروت، سانائەت، ئىچكى-تاشقى سودىدىكى ئىجتىمائىي مەنپەئەت» 910-بەت) «بىز قىممەت ئۇقۇمىنى كۆزەتكىنىمىزدە، نەرسىنىڭ ئۆزىنى بىر خىل بەلگە دەپ قارايمىز، نەرسە بۇ يەردە نەرسە دەپ قارالماستىن، بەلكى ئۆزى ئەرزىيدىغان نەرسە دەپ قارىلىدۇ» (گېگېل «قانۇن-پەلسەپەشۇناسلىق» 100-بەت)، قانۇنشۇناسلار ئىقتىسادشۇناسلاردىن بۇرۇن[88]، پۇل ئاددىي بەلگە، ئېسىل مېتاللارنىڭ قىممىتى پەقەت خىيالىي نەرسىدۇر دېگەن قاراشنى تەرغىپ قىلغان؛ بۇ قانۇنشۇناسلار پادىشاھقا خوشامەت قىلىش ئۈچۈن، پۈتكۈل ئوتتۇرا ئەسىردە، ئىزچىل تۈردە رىم ئىمپېرىيىسىنىڭ ئەنئەنىۋى ۋە «تەلىماتلار مەجمۇئەسى»[104] دىكى پۇل ئۇقۇمىنى پادىشاھلىقنىڭ يالغان پۇل ياساشتىكى ھوقۇق ئاساسى قىلىپ كەلگەن. بۇ قانۇنشۇناسلارنىڭ سادىق شاگىرتى فىلىپ VI ۋالوئا[105] 1346-يىلىدىكى بىر قانۇن پەرمانىدا مۇنداق دېگەن: «پۇل قۇيۇشقا دائىر ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلىش، پۇل ياساش، ئۇنىڭ شەكلى ۋە پۇل ساقلاش ئىشلىرىنى قارار قىلىش، پۇل ھەققىدە ئالاقىدار بۇيرۇق چۈشۈرۈش ھوقۇقى، قۇيۇلغان پۇلنى ئۆزىمىز خالايدىغان ۋە ئۆزىمىزگە مۇناسىپ بولغان ئۇسۇل ۋە باھادا ئوبوروتقا كىرگۈزۈش ھوقۇقى پەقەت بىزدە ۋە بىزنىڭ ئالىي ھەزرىتىمىزدە بولىدۇ، بۇنىڭدىن ھېچقانداق ئادەم گۇمانلانماسلىقى لازىم». پۇلنىڭ

نەرسىلەر ئىگە بولىدىغان ئىجتىمائىي خۇسۇسىيەتلەرنى، ياكى شۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاساسىدا ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي بەلگىلىمىلىرى ئىگە بولىدىغان بۇيۇم خاراكتېرىنى كىشىلەر ئاددىي بەلگە دېگەندە، ئۇلار بۇ خۇسۇسىيەتلەرنى كىشىلەرنىڭ ئىختىيارىي ئوي-پىكرىنىڭ مەھسۇلى دېگەن. بۇ 18-ئەسىردە دەۋر سۈرگەن مەرىپەتچىلىك ئۇسۇلى ئىدى، ئۇلارنىڭ مەقسىتى كىشىلەر كىشىلىك مۇناسىۋەتتىكى سىرلىق شەكىللەرنىڭ سىرىنى تېخى يېشىپ بېرەلمەيدىغان چاغدا، ھېچ بولمىغاندا بۇنداق شەكىلنىڭ غەلىتە جايلىرىنى ۋاقتىنچە چىقىرىپ تاشلاش ئىدى.

يۇقىرىدا كۆرسىتىلگىنىدەك، بىر تاۋارنىڭ تەڭ قىممەتلىك شەكلى شۇ تاۋارنىڭ قىممەت مىقدارىنىڭ مىقدارى توغرىسىدىكى بەلگىلىمىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ[1]. بىز ئالتۇننىڭ پۇل ئىكەنلىكىنى، ئۇنى باشقا تاۋارلارغا بىۋاستە ئالماشتۇرغىلى بولىدىغانلىقىنى بىلگەن تەقدىردىمۇ، لېكىن بىز تېخى 10 قاداق ئالتۇننىڭ قىممىتى قانچىلىك بولىدىغانلىقىنى بىلمەيمىز. پۇل ھەرقانداق تاۋارغا ئوخشاش، ئۆزىنىڭ قىممەت مىقدارىنى نىسپىي ھالدا باشقا تاۋارلار ئارقىلىق ئىپادىلەيدۇ. ئۇنىڭ ئۆز قىممىتى ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كەتكەن ئەمگەك ۋاقتى تەرىپىدىن

قىممىتىنى پادىشاھ بەلگىلەيدۇ، بۇ رىم قانۇنىدا بېكىتىلگەن. ئەينى ۋاقىتتا پۇلنى تاۋار قىلىش ئېنىق مەنئى قىلىنغان. «ھەرقانداق كىشىنىڭ پۇل سېتىۋېلىشىغا يول قويۇلمايدۇ، پۇل جامائەت ئىشلىرى ئۈچۈن تەسىس قىلىنغان، ئۇ تاۋارغا ئايلىنىپ قالماسلىقى لازىم.» [106] بۇ مەسىلە توغرىسىدا، گ • ف • پاگنىنى «نەرسىلەرنىڭ مۇۋاپىق باھاسى ھەققىدە» (كوستودى تۈزگەن «ئىتالىيەدىكى مەشھۇر سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئەسەرلەر توپلىمى • ھازىرقى زامان قىسمى» 1751-يىل نەشرى، 2-توم)دا ناھايىتى ياخشى ئىزاھلاپ ئۆتكەن. بولۇپمۇ بۇ ئەسىرنىڭ 2-قىسمىدا جاناب قانۇنشۇناسلار بىلەن بەس مۇنازىرە ئېلىپ بارغان.

① مۇشۇ تومنىڭ 108-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



بەلگىلىنىدۇ ھەمدە ئوخشاش ئەمگەك ۋاقتى سەرپ قىلىنغان باشقا ھەرقانداق تاۋارنىڭ مىقدارى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. [48] ئالتۇننىڭ نىسپىي قىممەت مىقدارى ئالتۇن چىققان جايدا بىۋاستە مالغا ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق بېكىتىلىدۇ. ئۇ پۇل سۈپىتىدە ئوبوروتقا كىرگەن چاغدا، ئۇنىڭ قىممىتى ئالدىن بەلگىلەپ قويۇلغان بولىدۇ. 17-ئەسىرنىڭ ئاخىرقى نەچچە ئون يىللىرىدا، كىشىلەر پۇلنىڭ تاۋار ئىكەنلىكىنى بىلگەن، بۇنىڭ بىلەن پۇلنى تەھلىل قىلىش جەھەتتە ناھايىتى چوڭ قەدەم تاشلانغان، لېكىن ئۇ پەقەت بىر باشلىنىش ئىدى. بۇنىڭدىكى قىيىنچىلىق پۇلنىڭ تاۋار ئىكەنلىكىنى چۈشىنىشتە ئەمەس، بەلكى تاۋارنىڭ قانداق قىلىپ، نېمە ئۈچۈن، قانداق يول بىلەن پۇلغا ئايلىنىشىنى چۈشىنىشتە. [49]

(48) «ناۋادا بىر كىشى پېرۇ كانلىرىدىن بىر ئۇنسىيە كۈمۈش كولاپ لوندونغا ئېلىپ كەلسە، ئۇنىڭ كۈمۈش كولاشقا سەرپ قىلغان ۋاقتى بىر خاند ئاشلىق ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلغان ۋاقتى بىلەن تەڭ بولسا، ئۇنداقتا، ئالدىنقىسى كېيىنكىسىنىڭ تەبىئىي باھاسى بولىدۇ؛ ناۋادا ھازىر تېخىمۇ مول يېڭى كان ئېچىلغانلىقتىن، ئىلگىرى بىر ئۇنسىيە كۈمۈش تاپقاننىڭ ئورنىغا ئىككى ئۇنسىيە كۈمۈش تاپقىلى بولسا، ئۇ ۋاقىتتا، باشقا شارائىتلار ئوخشاش بولغان ئەھۋالدا، بۇ بىر خاند ئاشلىق ئىلگىرى 5 شىللىڭغا توغرا كەلسە، ھازىر 10 شىللىڭغا توغرا كەلگەن بولىدۇ» (ۋىلىيام • پېتتى «باج تاپشۇرۇش ھەققىدە» 1667-يىل، لوندون نەشرى 31-بەت)

(49) پروفېسسور روشېر ئەپەندى بىزگە مۇنداق تەنبىھ بېرىدۇ: «پۇل توغرىسىدىكى خاتا تەبىرنى مۇنداق ئىككى چوڭ تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ: بىرى، پۇل تاۋاردىن كۆپ دەپ قاراش، يەنە بىرى، پۇل تاۋاردىن ئاز دەپ قاراش». شۇنىڭدىن كېيىن، ئۇ پۇلنىڭ خاراكتېرى توغرىسىدىكى ئەسەرلەرنىڭ مۇندەرىجىسىنى تۈرگۈزغان، لېكىن بۇ كىتابلاردىن پۇل نەزەرىيىسىنىڭ ھەقىقىي تارىخىنى قىلچە چۈشەنگىلى بولمايتتى. ئاخىرىدا ئۇ نەسىھەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: «ئۇنىڭدىن باشقا، شۇنى ئىنكار قىلىشقا بولمايدۇكى، كۆپ ساندىكى ھازىرقى زامان خەلق ئىگىلىكى مۇتەخەسسىسلىرى پۇلنىڭ باشقا تاۋارغا ئوخشىمايدىغان ئالاھىدىلىكلىرىگە (پۇل تاۋارغا قارىغاندا كۆپ ياكى ئاز دېمەيدىغاندۇ؟) يېتەرلىك ئەھمىيەت بەرمىگەن... مۇشۇ نۇقتىدىن قارىغاندا، گانىل ئېقىمدىكىلەرنىڭ يېرىم سودا ھېرىسلىقىغا خاس ئەكسىيەتچىلىكىنىڭ پۈتۈنلەي ئاساسى يوق ئەمەس.» (ۋىلىيام • روشېر «خەلق ئىگىلىكى قائىدىلىرى» 1858-يىل، 3-نەشرى، 210 — 207-بەتلەر) كۆپ — بولۇش — ئاز بولۇش — يېتەرلىك ئەمەس — مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا — پۈتۈنلەي يوق ئەمەس ئىمىش! مانا بۇلار ئۇقۇمغا بېرىلگەن تەبىردۇر! روشېر ئەپەندى بۇنداق پروفېسسور شەكلىدىكى كېلىشتۈرمىچىلىك سەپسەتىسىنى كەمتەرلىك بىلەن سىياسىي

بىز x مىقدارلىق A تاۋار = y مىقدارلىق B تاۋارغا دېگەن بۇ ئەڭ ئاددىي قىممەت ئىپادىسىدە بىر خىل پەرەز مەۋجۇت ئىكەنلىكىنى، باشقا نەرسىنىڭ قىممەت مىقدارىنى ئىپادىلەيدىغان نەرسە خۇددى بۇنداق مۇناسىۋەتنى باشتىن كەچۈرمەيلا ئۆزىگە خاس تەڭ قىممەتلىك شەكىلگە ئىگە بولغانلىقىنى، بۇنداق شەكىل خۇددى تەبىئىي ئىجتىمائىي خۇسۇسىيەتكە ئىگە ئىكەنلىكىنى كۆردۇق.[1] بۇنداق پەرەزنىڭ قانداق تۇرغۇزۇلغانلىقىنى مۇھاكىمە قىلىپ كۆردۇق. ئادەتتىكى تەڭ قىممەتلىك شەكىل بىر خىل ئالاھىدە تاۋارنىڭ تەبىئىي شەكلى بىلەن بىرلەشكەندە، يەنى پۇل شەكلى بولۇپ جەۋھەرلەشكەندە، بۇنداق پەرەز تامامەن شەكىللىنىدۇ. بىر خىل تاۋار پۇلغا ئايلانغاندىن كېيىن، باشقا تاۋارلار ئۇ ئارقىلىق ئۆز قىممىتىنى ئىپادىلەيدىغاندەك ئەمەس، ئەكسىچە، بۇ خىل تاۋار پۇلدەك بىلىنىپ، باشقا تاۋارلار ئۇ ئارقىلىق ئۆز قىممىتىنى ئىپادىلەيدۇ. ۋاستىچىلىك ھەرىكەت بۇنىڭ نەتىجىسىدە يوقايدۇ، ئۇنىڭ ئۇستىگە ھېچقانداق ئىز قالدۇرمايدۇ. تاۋارلار ھېچقانداق كۈچ چىقارمايلا ئۆزىدىن باشقا، ئۆزى بىلەن تەڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان تاۋار جىسىم ئارىسىدا ئۆزىنىڭ قىممىتىنى نامايان قىلىدىغان شەكىلنى بايقايدۇ. بۇ نەرسە يەنى ئالتۇن-كۈمۈش بولۇپ، ئۇ يەردىن قېزىۋېلىنغان ھامان، بارلىق ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ بىۋاستە نامايەندىسىدىن ئىبارەت. پۇلنىڭ سېھىرلىك خاراكتېرىمۇ ئەنە شۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدۇ. كىشىلەرنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى

ئىقتىسادنىڭ «ئاناتومىك—فىزىئوگىك مېتودى» دەپ ئاتىغان! ئەمما بىر كەشپىيات ئۇنىڭغا مەنسۇپ، يەنى، پۇل— «بىر خىل يىقىملىق تاۋاردىن ئىبارەت» دېگەن كەشپىيات.

[1] مۇشۇ تومنىڭ 97—112-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



نوقۇل ئاتوم پەدىسىدىكى مۇناسىۋەتلىرى، شۇنىڭ بىلەن بىللە كىشىلەرنىڭ ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرى ئۇلارنىڭ نازارىتىگە ۋە ئۇلارنىڭ ئاڭلىق شەخسىي پائالىيەتلىرىگە باغلىق بولمىغان ھالدا بۇيۇم شەكلىنى ئالىدۇ، ئالدى بىلەن ئۇلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى ئومۇميۈزلۈك تاۋار شەكلىگە كىرىدۇ ۋە مۇشۇ يول بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. دېمەك، پۇل فېتىشىزمىنىڭ سىرى—تاۋار فېتىشىزمىنىڭ سىرى دېمەكتۇر، بۇ پەقەت روشەن ئۆزگەرگەنكى، ھەتتا كۆزنى قاماشتۇرىدۇ.

# 3-باب

# پۇل ياكى تاۋار ئوبوروتى

## 1 . قىممەت ئۆلچىمى

ئاددىيراق بولسۇن دەپ ، بۇ كىتابنىڭ ھەممىلا يېرىدە ئالتۇننى پۇل تاۋار دەپ پەرەز قىلدىم .

ئالتۇننىڭ بىرىنچى فۇنكسىيىسى—تاۋار دۇنياسى ئۇچۇن قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان ماتېرىيال يارىتىپ بېرىشتىن ياكى تاۋارنىڭ قىممىتىنى سۈپەت جەھەتتىن ئوخشاش بولغان ، سان جەھەتتىن سېلىشتۇرغىلى بولىدىغان نامداش مىقدارلار سۈپىتىدە ئىپادىلەپ بېرىشتىن ئىبارەت . دېمەك ، ئالتۇن قىممەتنىڭ ئومۇمىي ئۆلچىمى بولۇش فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ ھەمدە ئالاھىدە تەڭ قىممەتلىك تاۋار ھېسابلىنىدىغان ئالتۇن مۇشۇ فۇنكسىيىسى ئارقىلىق ھەممىدىن ئاۋۋال پۇلغا ئايلىنىدۇ .

تاۋارنىڭ كېلىشىملىك بولۇشىغا پۇل سەۋەبچى بولغان ئەمەس . دەل ئەكسىچە ، ھەممە تاۋار قىممەت سۈپىتىدە ئوبيېكتلاشقان ئىنسانلار ئەمگىكىدىن ئىبارەت بولغانلىقى ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئۆزىنىڭ كېلىشىملىك بولغانلىقى تۈپەيلىدىن ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆز قىممەتلىرىنى بىر ئالاھىدە تاۋار بىلەن ئۆلچىيەلەيدۇ ، شۇنداق قىلىپ ، بۇ ئالاھىدە تاۋار ئۇلارنىڭ ئورتاق ئۆلچىمىگە ياكى پۇلغا ئايلىنىدۇ . قىممەت ئۆلچىمى بولغان پۇل تاۋارنىڭ ئىچكى قىممەت ئۆلچىمىنىڭ يەنى ئەمگەك ۋاقتىنىڭ



مۇقەررەر ئىپادىلىنىش شەكلى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ .[50]

تاۋار قىممىتىنىڭ ئالتۇندا ئىپادىلىنىشى — $x$ مىقداردىكى A تاۋار = $y$ مىقداردىكى پۇل تاۋار—تاۋارنىڭ پۇل شەكلىدۇر ياكى ئۇنىڭ باھاسىدۇر . ئەمدى تۆمۈرنىڭ قىممىتىنى جەمئىيەت ئېتىراپ قىلىدىغان شەكىلدە ئىپادىلەش ئۇچۇن پەقەت 1 توننا تۆمۈر = 2 ئۇنسىيە ئالتۇنغا دېگەن تەڭلىمىلا كۇپايە قىلىدۇ . ئەمدىلىكتە بۇ تەڭلىمىنىڭ باشقا تاۋارلارنىڭ قىممەت تەڭلىمىلىرى قاتارىدا تۇرۇشى ھاجەتسىز ، چۇنكى ئالتۇندىن ئىبارەت بۇ تەڭ قىممەتلىك تاۋار ئاللىبۇرۇن پۇل خاراكتېرىگە ئىگە بولغان بولىدۇ . شۇ سەۋەبتىن ، ھازىرقى تاۋارلارنىڭ ئومۇمىي نىسپىي قىممەت شەكلى ئەمدى يەنە قايتىدىن ئۆزىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى شەكلىگە ، يەنى ئاددىي ياكى ئايرىم نىسپىي قىممەت شەكلىگە قايتىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، تاۋارنىڭ كېڭەيگەن نىسپىي قىممەت ئىپادىسى ، ياكى نىسپىي قىممەت ئىپادىلىرىنىڭ چەكسىز قاتارى

---

(50) پۇل نېمە ئۇچۇن ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئۆزىگە بىۋاستە ۋەكىللىك قىلمايدۇ، مەسىلەن، نېمە ئۇچۇن بىر قەغەز پۇل $x$ ئەمگەك سائىتىگە ۋەكىللىك قىلمايدۇ، بۇ مەسىلىنى ئاددىي قىلىپ مۇنداق خۇلاسىلەشكە بولىدۇ: ئەمگەك مەھسۇلاتى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا نېمە ئۇچۇن تاۋار بولۇپ ئىپادىلىنىشى شەرت، شۇنىڭ ئۇچۇنكى، تاۋارنىڭ ئىپادىلىنىشى تاۋارنىڭ تاۋار ۋە پۇل تاۋاردىن ئىبارەت ئىككى ياقلىملىقنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ. يەنى خۇسۇسىي ئەمگەكنى نېمە ئۇچۇن بىۋاستە ئىجتىمائىي ئەمگەك دەپ قاراشقا بولمايدۇ، ئۆزىنىڭ قارىمۇقارشى تەرىپى دەپ قاراشقا بولمايدۇ دېگەن سوئالمۇ شۇ جۈملىگە كىرىدۇ. تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا «ئەمگەك پۇل»نى يولغا قويۇشتىن ئىبارەت ئادەتتىكى خام خىيال ئۈستىدە مەن باشقا جايدا تەپسىلىي توختالغانىدىم. («سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»نىڭ 61 -بېتى ۋە كېيىنكى بەتلىرى [107]) بۇ يەردە يەنە بىرلا نۇقتىنى كۆرسىتىپ ئۆتىمەكچىمەن، مەسىلەن، ئوۋېننىڭ «ئەمگەك پۇل» [108] دېگىنى تىياتىر بېلىتى پۇل بولمىغاندەك، «پۇل» ئەمەس. ئوۋېن بىۋاستە ئىجتىمائىيلاشقان ئەمگەكنى، يەنى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا پۈتونلەي قارىمۇقارشى بولغان بىر خىل ئىشلەپچىقىرىش شەكلىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. ئەمگەك بېلىتى ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئورتاق ئەمگەككە قاتناشقان شەخسىي ئۈلۈشىگە ھەمدە ئۇنىڭ ئىستېمالغا ئىشلەتكەن ئاشۇ بىر بۆلەك ئورتاق مەھسۇلاتتىن ئېلىشقا تېگىشلىك شەخسىي ئۈلۈشىگىلا ئىسپات بولالايدۇ. بىراق ئوۋېن تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىشنى خىيالىغا كەلتۈرمىگەن، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ زۆرۈر شەرتىدىن پۇل نەيرىڭى ئارقىلىق چەتنەشنىمۇ خىيالىغا كەلتۈرمىگەن.

پۇل تاۋارنىڭ ئۆزىگە خاس نىسپىي قىممەت شەكلىگە ئايلىنىدۇ . لېكىن بۇ قاتارلار هازىر ئىجتىمائىي يۇسۇندا تاۋار باهالىرىدا تەمىن ئېتىلىدىغان بولدى . ئەگەر بىرەر بازار ئەهۋالى جەدۋېلىدىكى باها تۈرلىرىنى تۆۋەندىن ئۈستىگە قاراپ ئوقۇسىڭىز ، هەممە خىلدىكى تاۋارلاردا پۇل قىممىتىنىڭ مىقدارى ئىپادىلەنگەنلىكىنى كۆرىسىز . لېكىن پۇلنىڭ ئۆزىنىڭ باهاسى يوق . پۇل باشقا تاۋارلارنىڭ بىرلىككە كەلگەن نىسپىي قىممەت شەكلىگە قاتنىشىش ئۈچۈن جەزمەن ئۆزىنى ئۆزىگە قىممەتداش قىلىشى لازىم .

تاۋارنىڭ باهاسى ياكى پۇل شەكلى تاۋارنىڭ قىممەت شەكلىگە ئوخشاشلا تاۋارنىڭ هېس قىلغىلى بولىدىغان رېئال جىسىم شەكلىدىن پەرقلىنىدۇ ، شۇڭا ئۇ ئۇقۇمدىكى ياكى تەسەۋۋۇردىكى شەكلىدىنلا ئىبارەت . تۆمۈر ، كاناپ ، بۇغداي ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنىڭ قىممىتى گەرچە كۆزگە كۆرۈنمىسىمۇ ، ئەمما ئۇ شۇ نەرسىلەرنىڭ ئۆزىدە مەۋجۇت ؛ ئۇلارنىڭ قىممىتى بۇ نەرسىلەر ئارقىلىق ئالتۇن بىلەن تەڭلىشىدۇ ؛ ئۇلارنىڭ قىممىتى ئالتۇن بىلەن تەڭلەشكەن ۋە پەقەت كاللىسىدىلا بايقاشقا بولىدىغان مۇناسىۋەت ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن تاۋار ۋەسىيىسى ئۇلارنىڭ باهاسىنى تاشقى دۇنياغا بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئۆز تىلىنى تەككۈزۈشى ياكى ئۇلارغا قەغەز چاپلاپ قويۇشى شەرت .[51] تاۋارنىڭ ئالتۇندىكى قىممەت

(51) ياۋايىلار ۋە يېرىم ياۋايىلار بۇنىڭدا ئۆز تىللىرىدىن باشقىچە ئۇسۇلدا پايدىلىنىدۇ. مەسىلەن، پاراخوت باشلىقى پاررى باففىن دېڭىز قولتۇقىنىڭ غەربىي قىرغىقىدا ياشىغۇچى ئاهالىلەر ئەهۋالى توغرىسىدا توختىلىپ مۇنداق دېگەن: «بۇنداق هالدا (مەهسۇلاتلارنى ئالماشتۇرىدىغان چاغدا)… ئۇلار بۇ نەرسىنى (ئۇلارغا ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن بەرگەن نەرسىنى) ئىككى قېتىم يالايدۇ، شۇنىڭدىن كېيىن سودا ئوڭۇشلۇق پۈتتى دەپ ئويلىسا كېرەك».[109] شەرقىي ئېسكىمولار ئارىسىدىمۇ نەرسە ئالماشتۇرۇۋالسا هەممىشە يالاپ قويىدىغان ئىش بار ئىكەن. شىمالدا تىلنى ئىگىلەش ئەزاسى قىلغانىكەن، ئۇنداقتا جەنۇبتا قورساقنىڭ



ئىپادىسى ئۇقۇم ئاساسىدا بولغانلىقى ئۈچۈن ، تاۋارنىڭ قىممىتىنى پەقەت تەسەۋۋۇر ياكى ئۇقۇم ئاساسىدا ئالتۇن بىلەنلا ئىپادىلىگىلى بولىدۇ . هەربىر تاۋار ۋەسىيسىگە ئايانكى ، ئۇ ئۆز تاۋىرىنىڭ قىممىتىگە باها شەكلىنى ياكى تەسەۋۋۇردىكى ئالتۇن شەكلىنى بەرگەن چاغدا ، ئۆز تاۋىرىنى تېخى ئالتۇنغا ئايلاندۇرمىغان بولىدۇ ، ئۇ مىليونلىغان تاۋار قىممەتلىرىنى ئالتۇن بىلەن مۆلچەرلەش ئۈچۈن ، زەررىچىمۇ رېئال ئالتۇنغا موهتاج بولمايدۇ . دېمەك ، پۇل قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەۋاتقاندا ، ئۇ پەقەت تەسەۋۋۇردىكى ياكى ئۇقۇمدىكى پۇلدىنلا ئىبارەت بولىدۇ . بۇ خىل ئەهۋال ناهايىتى بىمەنە خىلمۇخىل نەزەرىيىلەرنى پەيدا قىلدى .[52] گەرچە قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىنى پەقەت تەسەۋۋۇردىكى پۇل ئۆتىسىمۇ ، ئەمما باها تامامەن رېئال پۇل ماتېرىيالىغا باغلىق بولىدۇ . مەسىلەن ، بىر تونىنا تۆمۈرنىڭ قىممىتى ، يەنى بىر تونىنا تۆمۈردىكى ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ مىقدارى ، خۇددى شۇنچە مىقداردا ئەمگەك سەرپ قىلىنغان پۇل تاۋارنىڭ تەسەۋۋۇردىكى مىقدارىدا ئىپادىلىنىدۇ . شۇڭلاشقا ، ئالتۇن ، كۈمۈش ياكى مىس قىممەت ئۆلچىمى بولۇپ خىزمەت قىلىشقا قاراپ ، بىر تونىنا تۆمۈرنىڭ قىممىتىمۇ تامامەن ئوخشىمايدىغان باهالاردا ، ياكى تامامەن ئوخشىمايدىغان مىقداردىكى

مال-مۈلۈك توپلاش ئەزاسى دەپ هېسابلىنىشى هېچقانداق ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس، كاففىرلار بىرسىنىڭ بايلىقىنى قورساقىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە قاراپ مۆلچەرلەيدىكەن. كاففىرلار هەقىقەتەنمۇ ئەقىللىق ئىكەن، ئەنگلىيە هۆكۈمەت دائىرلىرى 1864-يىلىدىكى سەهىيە دوكلاتىدا ئىشچىلار سىنىپىنىڭ خېلى بىر قىسمىدا ماي ماددىسىنىڭ يېتىشمەسلىكىدىن خەۋەر بېرىلگەندە[110] ، شۇ يىلىنىڭ ئۆزىدە گارۋېي دېگەن بىر دوختۇر (قان ئايلىنىشنى بايقىغان هېلىقى گارۋېي ئەمەس) بۇرژۇئا سىنىپلار ۋە ئاقسۆڭەكلەرنىڭ ماي تەركىبى ئېشىپ كېتىش ئەهۋالىنى ياخشىلايدىغان ئوبدان چارە بار دەپ لاپ ئېتىپ شۆهرەت قازانغانىكەن.

(52) كارل ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»، «پۇل ئۆلچەم بىرلىكى نەزەرىيىسى هەققىدە» 53-بەت ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر.[111]

ئالتۇن ، كۈمۈش ياكى مىستا ئىپادىلىنىدۇ .

ئەگەر ئىككى خىل تاۋار ، مەسىلەن ، ئالتۇن بىلەن كۈمۈش بىرلا ۋاقىتتا قىممەت ئۆلچىمى بولۇپ خىزمەت قىلسا ، ئۇنداقتا بارلىق تاۋارنىڭ باھاسى ئىككى خىل ئىپادىگە ، يەنى ئالتۇن باھاسى بىلەن كۈمۈش باھاسىغا ئىگە بولىدۇ ؛ ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ قىممىتى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت ئۆزگەرمىسىلا ، مەسىلەن دائىم 1:15 بولۇپ تۇرسا ، ئۇنداقتا بۇ ئىككى خىل باھا بىمالال تەڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . لېكىن ، قىممەتلەرنىڭ نىسبىتىدە يۈز بەرگەن ئۆزگىرىشنىڭ ھەرقانداقى تاۋارلارنىڭ ئالتۇن باھالىرى بىلەن كۈمۈش باھالىرى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتنى بۇزىدۇ ۋە شۇنداق قىلىپ ، قىممەت ئۆلچىمىنىڭ ئىككى ياقلىمىلىقى ئۇنىڭ فۇنكسىيىسىگە زىت كېلىدىغانلىقىنى ئەمەلىيەتتە ئىسپاتلاپ بېرىدۇ .[53]

(53) 2-نەشرىگە ئىزاھ: «ئالتۇن بىلەن كۈمۈش قانۇن بويىچە بىرلا ۋاقىتتا پۇل، يەنى قىممەت ئۆلچىمى بولۇپ خىزمەت قىلغان جايدا ئۇلارنى ئوخشاش بىر ماددىدىن ئىبارەت دەپ قاراش ھامان ھاماقەتلىك بولىدۇ. ئەگەر بىر نىسبەت ئىچىدە ئېلىنغان ئالتۇن بىلەن كۈمۈشتە ھەمىشە ئەينى بىر خىل ئەمگەك ۋاقتى ئوبيېكتلاشقان بولۇشى شەرت دەپ پەرەز قىلىنسا، ئەمەلىيەتتە كۈمۈش بىلەن ئالتۇن ئەينى بىر ماددا بولىدۇ ۋە قىممىتى بىرقەدەر تۆۋەن بولغان مۇئەييەن مىقداردىكى مېتال، يەنى كۈمۈش مۇئەييەن مىقداردىكى ئالتۇننىڭ مۇقىم ئۆزگەرمەس قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ دېگەن پەرەز پەيدا بولىدۇ. ئېدۋارد III پادىشاھلىق قىلغان دەۋردىن تاكى جورج II دەۋرىگىچە بولغان مەزگىللەردە، ئەنگلىيىنىڭ پۇل تۈزۈمى تارىخىدا بىر مۇنچە قالايمىقانچىلىقلار بولۇپ ئۆتكەن، ئۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، قانۇن ئاساسىدا بەلگىلەنگەن ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ باھا نىسبىتى بىلەن ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ ئەمەلىيەتتىكى قىممەت ئۆزگىرىشى ئوتتۇرىسىدا ئۈزلۈكسىز توقۇنۇشلار بولۇپ تۇرغان. بەزىدە ئالتۇنغا، بەزىدە كۈمۈشكە يۇقىرى باھا قويۇلۇپ قالغان. تۆۋەن باھا قويۇلغان مېتاللار ئوبوروت ساھەسىدىن چېكىندۈرۈلۈپ قايتىدىن ئېرىتىلگەن ۋە چەتكە چىقىرىلغان. شۇنىڭ بىلەن ھەر ئىككىلا مېتالنىڭ باھا نىسبىتى يەنە قانۇن نامى بىلەن ئۆزگەرتىلگەن، ئەمما كونا نامدىكى قىممەتكە ئوخشاش، بۇ يېڭى نامدىكى قىممەتمۇ ئەمەلىي باھا نىسبىتى بىلەن ناھايىتى تېزلا توقۇنۇشۇپ قالغان. ھازىرقى زامانىمىزدا ھىندىستان ۋە جۇڭگوغا كۈمۈش كېرەك بولغاچقا، كۈمۈشكە نىسبەتەن ئالتۇن قىممىتىنىڭ ۋاقىتىنچە سەل تۆۋەنلەپ كېتىشى نەتىجىسىدە فرانسىيىدىمۇ خۇددى يۇقىرىدا بايان قىلىنغاندەك ئەھۋاللار زور كۆلەمدە يۈز بەرگەن:كۈمۈش چەتكە چىقىرىلىپ، ئالتۇن كۈمۈشنى ئوبوروتتىن سۈرۈپ چىقىرىشقا باشلىغان. 1855-، 1856-يىللىرى ۋە 1857-يىلى فرانسىيىگە



باھالىرى ئېنىق بەلگىلەنگەن تاۋارلارنىڭ ھەممىسى مانا مۇنداق شەكىلدە ئىپادىلىنىدۇ : a مىقداردىكى A تاۋار = x مىقداردىكى ئالتۇن ؛ b مىقداردىكى B تاۋار = z مىقداردىكى ئالتۇن ؛ c مىقداردىكى C تاۋار = y مىقداردىكى ئالتۇن بولىدۇ ۋەھاكازا ، بۇ يەردىكى a ، b ، c بولسا A ، B ، C تۈردىكى تاۋارلارنىڭ مۇئەييەن مىقدارىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ ، x ، z ، y بولسا ئالتۇننىڭ مۇئەييەن مىقدارىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، تاۋار قىممەتلىرى چوڭ-كىچىك ئوخشاش بولمىغان مىقداردىكى ئالتۇننىڭ ئوقۇمدىكى مىقدارىغا ئايلىنىدۇ ، دېمەك ، تاۋار جىسىملار خىلمۇخىل بولسىمۇ ، تاۋار قىممەتلىرى نامداش مىقدارغا ، يەنى ئالتۇن مىقدارىغا ئايلىنىدۇ . بۇنداق تۈرلۈك تاۋارلارنىڭ قىممەتلىرى تۈرلۈك مىقداردىكى ئالتۇن سۈپىتىدە بىر-بىرى بىلەن سېلىشتۇرۇلىدۇ ، بىر-بىرى بىلەن ئۆلچىنىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن تېخنىكا جەھەتتە مەلۇم مۇقىم مىقداردىكى ئالتۇننى تاۋار قىممەتلىرىنىڭ ئۆلچەم بىرلىكى قىلىش زۆرۈرىيىتى كېلىپ چىقىدۇ . بۇ ئۆلچەم بىرلىكىنىڭ ئۆزى يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ بىر مۇنچە تەڭ بۆلەكلەرگە

كىرگۈزۈلگەن ئالتۇن فرانسىيىدىن چىقىرىلغان ئالتۇندىن 41 مىليون 580 مىڭ فوند ستېرلىڭ ئارتۇق بولغان. فرانسىيىدىن چىقىرىلغان كۈمۈش بولسا فرانسىيىگە كىرگۈزۈلگەن كۈمۈشتىن 34 مىليون 704 مىڭ فوند ستېرلىڭ ئارتۇق بولغان. بەزى دۆلەتلەردە، ھەر ئىككىلا مېتال قانۇندا بەلگىلەنگەن قىممەت ئۆلچىمى بولغاچقا، ھەر ئىككىسىلا چىقىم ئۈچۈن قوبۇل قىلىنىشى شەرت بولغان، ھەر بىر كىشىنىڭ كۈمۈش ياكى ئالتۇن بىلەن چىقىم قىلىشى ئۆز ئىختىيارىدا بولغان، بۇ يەردە قىممىتى ئېشىپ كەتكەن مېتاللار ئەمەلىيەتتە پرېمىئومغا ئىگە بولىدۇ، ھەرقانداق باشقا تاۋاردەك ئۇمۇ ئۆز باھاسىنى خېلى يۇقىرى باھا قويۇلغان مېتالدا ئۆلچەيدۇ، ئەمەلىيەتتىمۇ باھاسى خېلى يۇقىرى قويۇلغان ئەنە شۇ مېتاللار قىممەت ئۆلچىمى رولىنى ئوينىيالايدۇ، خالاس. بۇ جەھەتتىكى پۈتۈن تارىخىي تەجرىبىلەرنى يىغىنچاقلىغاندا پەقەت شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، قانۇن ئاساسىدا قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىنى ئىككى خىل تاۋارنىڭ ئورۇنلىشى لازىملىقى بەلگىلەپ قويۇلغان جايلاردا ئەمەلىيەتتە بۇ تاۋارلاردىن پەقەت بىرىلا ھامان قىممەت ئۆلچىمى ئورنىنى ساقلاپ قالغان بولىدۇ.» (كارل ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 52-، 53-بەتلەر)[112]

بۆلۈنۈش ئارقىلىق كېڭىيىپ ئۆلچەمگە ئايلىنىدۇ. ئالتۇن، كۈمۈش، مىس پۇلغا ئايلانماستا، ئۇلارنىڭ مېتال ئېغىرلىقلىرىدا مۇشۇنداق ئۆلچەم بولىدۇ، ئالايلۇق، ئۆلچەم بىرلىكى قاداق بولسا، قاداق بىر تەرەپتىن ئۇنسىيە ۋە باشقىلارغا بۆلۈنىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن قاداقلار قوشۇلۇپ كۈيىنتال قاتارلىقلارنى ھاسىل قىلىدۇ.[54] شۇ سەۋەبتىن بارلىق مېتال پۇل ئوبوروتىدا، ئەسلىدىكى ئېغىرلىق ئۆلچەملىرىنىڭ نامى دەسلەپكى پۇل ئۆلچەملىرىنىڭ ياكى باھا ئۆلچەملىرىنىڭ نامى بولۇپمۇ ھېسابلىنىدۇ.

پۇل قىممەت ئۆلچىمى ۋە باھا ئۆلچىمى سۈپىتىدە، تامامەن باشقا-باشقا ئىككى خىل فۇنكسىيىنى ئورۇندايدۇ. ئۇ ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ ئىجتىمائىي نامايەندىسى سۈپىتىدە قىممەت ئۆلچىمى بولىدۇ؛ بەلگىلەنگەن مېتال ئېغىرلىقى سۈپىتىدە باھا ئۆلچىمى بولىدۇ. ئۇ قىممەت ئۆلچىمى سۈپىتىدە خىلمۇخىل تاۋارلارنىڭ قىممىتىنى باھاغا، تەسەۋۋۇردىكى ئالتۇن مىقدارىغا ئايلاندۇرىدۇ؛ باھا ئۆلچىمى سۈپىتىدە مۇشۇ ئالتۇن مىقدارىنى ئۆلچەيدۇ. قىممەت ئۆلچىمى بىلەن تاۋارلار قىممەت سۈپىتىدە ئۆلچىنىدۇ، ئەكسىچە، باھا ئۆلچىمى مۇئەييەن بىر مىقداردىكى ئالتۇننىڭ قىممىتى ئارقىلىق تۈرلۈك ئوخشاش بولمىغان ئالتۇن مىقدارىنى ئۆلچەيدۇ، مۇئەييەن بىر مىقداردىكى ئالتۇننىڭ ئېغىرلىقى

(54) 2-نەشرىگە ئىزاھ: ئەنگلىيىدە بىر ئۇنسىيە ئالتۇن پۇل ئۆلچىمىنىڭ بىرلىكى، ئەمما ئۇنى تەڭ بۆلەكلەرگە بۆلۈشكە بولمايدۇ. بۇنداق غەلىتە ئەھۋالنىڭ كېلىپ چىقىشىدىكى سەۋەب مۇنۇلاردىن ئىبارەت: دۆلىتىمىزنىڭ پۇل قۇيۇش تۈزۈمى باشتا پەقەت كۈمۈش قۇيۇشقا ماسلاشتۇرۇلغانىدى، شۇ سەۋەبتىن بىر ئۇنسىيە كۈمۈشنى بۆلۈپ قۇيغان پۇل ھامان پۈتۈن-پۈتۈن ھاسىل بولاتتى؛ لېكىن پەقەت كۈمۈشكە ماسلاشتۇرۇلغان پۇل قۇيۇش تۈزۈمىدە ئالتۇن ئىشلىتىلگەنلىكتىن، بىر ئۇنسىيە ئالتۇندىن بىر پۈتۈن ئالتۇن پۇل قۇيۇش مۇمكىن ئەمەس ئىدى.»(ماكلارېن «پۇلنىڭ قىسقىچە تارىخى»، 1858-يىل لوندون نەشرى، 16-بەت)



ئارقىلىق باشقا بىر ئالتۇن مىقدارىنىڭ قىممىتىنى ئۆلچىمەيدۇ. ئالتۇننى باھا ئۆلچىمى قىلىش ئۈچۈن، مۇئەييەن مىقداردىكى ئالتۇننى ئۆلچەم بىرلىكى قىلىپ بېكىتىش شەرت. باشقا بارلىق نامداش مىقدارلارنىڭ ئۆلچەم بەلگىلىمىسىدە بولغىنىغا ئوخشاش، بۇ يەردىمۇ ئۆلچەملەر نىسبىتىنىڭ تۇراقلىقلىقى ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەينى بىر مىقداردىكى ئالتۇن ئۆلچەم بىرلىكى بولۇپ ئۆزگەرمەي تۇرىۋەرگەنسېرى، باھا ئۆلچىمى ئۆز فۇنكسىيىسىنى شۇنچە ياخشى ئورۇندىيالايدۇ. ئالتۇننىڭ قىممەت ئۆلچىمى بولۇپ تۇرالىشىدىكى سەۋەب پەقەت شۇكى، ئۇنىڭ ئۆزىلا ئەمگەك مەھسۇلاتى، شۇڭا، ئۇ يوشۇرۇن ئۆزگىرىشچان قىممەتتىن ئىبارەت.[55]

ھەممىدىن ئاۋۋال شۇنىسى روشەنكى، ئالتۇن قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى ئۇنىڭ باھا ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىنى ئۆتىشىگە قىلچىمۇ توسالغۇ بولالمايدۇ. ئالتۇن قىممىتىنىڭ قانداق ئۆزگىرىشىدىن قەتئىينەزەر، ئوخشاش بولمىغان ئالتۇن مىقدارلىرى ئوتتۇرىسىدىكى قىممەت نىسبىتى ھامان ئۆزگەرمەيدۇ. ھەتتا ئالتۇننىڭ قىممىتى مىڭ پىرسەنت چۈشكەندىمۇ، 12 ئۇنسىيە ئالتۇننىڭ قىممىتى يەنىلا بىر ئۇنسىيە ئالتۇننىڭ 12 ھەسسىسىگە توغرا كېلىدۇ، باھا ئۈستىدە توختالغاندا، گەپ ئوخشاش بولمىغان مىقداردىكى ئالتۇننىڭ بىر-بىرى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتتە، خالاس. يەنە بىر تەرەپتىن، ئالتۇننىڭ قىممىتى ئاشقاندا ياكى چۈشۈپ كەتكەندە، بىر ئۇنسىيە ئالتۇننىڭ ئېغىرلىقى ئۇنىڭغا

(55) 2-نەشرىگە ئىزاھ: ئېنگلىز ئاپتورلىرىنىڭ ئەسەرلىرىدە قىممەت ئۆلچىمى (measure of value) ۋە باھا ئۆلچىمى (standard of value) دېگەن بۇ ئىككى ئۇقۇم ئىنتايىن قالايمىقان ئارىلاشتۇرۋېتىلگەن. ئۇلارنىڭ فۇنكسىيىسى، دېمەك، ئۇلارنىڭناملىرىمۇ دائىم بىر-بىرى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىلىدۇ.

قاراپ ئۆزگىرىپ كەتمىگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئايرىم قىسىملىرىمۇ ئۆزگەرمەيدۇ، دېمەك، ئالتۇننىڭ قىممىتى قانچىلىك ئۆزگەرسىمۇ، ئالتۇن مۇقىم باھا ئۆلچىمى بولۇش سۈپىتىدە ھامان ئۆز رولىنى ئويناۋېرىدۇ.

ئالتۇن قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى ئۇنىڭ قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىنى ئۆتىشىگىمۇ توسقۇنلۇق قىلالمايدۇ. بۇ خىل ئۆزگىرىش بىرلا ۋاقىتتا ھەممە تاۋارغا تەسىر كۆرسىتىشى مۇمكىن، شۇڭا باشقا شەرتلەر ئوخشاش بولغان ئەھۋاللاردا، گەرچە ئۇلارنىڭ قىممەتلىرى بۇ چاغدا ئىلگىرىكىدىن يۇقىرى ياكى تۆۋەن بولغان ئالتۇن باھالىرىدا ئىپادىلەنسىمۇ، ئۇلارنىڭ ئۆزئارا نىسپىي قىممەتلىرى ئۆزگەرمەيدۇ.

مەلۇم بىر تاۋارنىڭ قىممىتى باشقا ھەرقانداق بىر تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى ئارقىلىق ئىپادىلەنگىنىگە ئوخشاش، تاۋارغا ئالتۇن بىلەن باھا قويۇلغاندىمۇ، پەقەت تۆۋەندىكى بىر نۇقتا يەنى مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە مۇئەييەن مىقداردىكى ئالتۇننى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن مۇئەييەن مىقداردا ئەمگەك سەرپ قىلىش ئالدىنقى شەرت قىلىنىدۇ. تاۋار باھالىرىنىڭ ئۆزىدىكى ئۆزگىرىشكە كەلسەك، ئۇنىڭغىمۇ يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئاددىي نىسپىي قىممەت ئىپادىسىنىڭ قانۇنىيىتى تەتبىقلىنىدۇ.[1]

تاۋارنىڭ باھاسى پۇلنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن، تاۋارنىڭ قىممىتى ئۆسكەن چاغدىلا، ياكى تاۋار باھاسى ئۆزگەرمىگەن، پۇلنىڭ قىممىتى چۈشكەن چاغدىلا ئومۇميۈزلۈك ئۆسىدۇ. ئەكسىچە، تاۋارنىڭ باھاسى پۇلنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن، تاۋارنىڭ قىممىتى چۈشكەن چاغدىلا ،ياكى تاۋارنىڭ قىممىتى

[1] مۇشۇ تومنىڭ 105-108-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ئۆزگەرمىگەن، پۇلنىڭ قىممىتى ئۆسكەن چاغدىلا ئومۇميۈزلۈك چۈشىدۇ. بۇنىڭدىن پۇلنىڭ قىممىتى ئۆسسە، تاۋارنىڭ باھاسى شۇنىڭغا يارىشا جەزمەن چۈشىدۇ، پۇلنىڭ قىممىتى چۈشسە، تاۋارنىڭ باھاسى شۇنىڭغا يارىشا جەزمەن ئۆسىدۇ دېگەن يەكۈننى چىقىرىشقا ھەرگىز بولمايدۇ. بۇ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن تاۋارغىلا تەتبىقلىنىدۇ. مەسىلەن، مەلۇم تاۋارنىڭ قىممىتى بىلەن پۇلنىڭ قىممىتى ئوخشاش نىسبەت بويىچە تەڭلا ئۆسسە، شۇ تاۋارنىڭ باھاسى ئۆزگەرمەيدۇ. ئەگەر بۇ تاۋارنىڭ قىممىتى پۇلنىڭ قىممىتىدىن ئاستىراق ياكى تېزراق ئۆسسە، ئۇ ھالدا شۇ تاۋارلار باھاسىنىڭ چۈشىشى ياكى ئۆسۈشى شۇ تاۋارلار قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن پۇل قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بىلەن بەلگىلىنىدۇ، ۋەھاكازا.

ئەمدى بىز باھا شەكلىنى قاراپ چىقىشقا قايتايلى.

تۈرلۈك سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن، مېتال ئېغىرلىق مىقدارىنىڭ پۇل نامىلىرى پەيدىنپەي ئۆزىنىڭ دەسلەپكى ئېغىرلىق ئۆلچىمى نامىلىرىدىن بۆلۈنۈپ چىقىدۇ. ئۇنىڭ ئىچىدە، تۆۋەندىكى سەۋەبلەر تارىختا ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە: 1) چەت ئەل پۇللىرىنىڭ ئانچە تەرەققىي تاپمىغان مىللەتلەرگە قاراپ ئېقىشى، مەسىلەن قەدىمكى رىمدا كۈمۈش ۋە ئالتۇن پۇللار ئەڭ دەسلەپتە چەت ئەل تاۋارلىرى سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنغان. بۇ چەت ئەل پۇللىرىنىڭ نامى شۇ يەردىكى ئېغىرلىق ئۆلچىمى نامىلىرىدىن پەرقلىق بولغان. 2) بايلىقنىڭ ئېشىپ بېرىشىغا ئەگىشىپ، ئانچە ئەتىۋار بولمىغان مېتاللارنى بىر قەدەر ئەتىۋار مېتاللار پەيدىنپەي قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەشتىن چىقىرىدۇ، كۈمۈش مىسنى، ئالتۇن كۈمۈشنى سىقىپ چىقىرىدۇ، گەرچە بۇ تەرتىپ شائىرنىڭ تەسەۋۋۇرىدىكى دەۋر تەرتىپىگە[113] زىت

كەلگەن بولسىمۇ . [56] مەسلەن ، فوند ستېرلىڭ بۇرۇن بىر قاداق كۈمۈشنىڭ پۇل نامى بولغان . بىراق ئالتۇن كۈمۈشنى قىممەت ئۆلچىمى ۋەزىپىسىدىن سىقىپ چىقارغاندىن كېيىن ، ئەنە شۇ نامنىڭ ئۆزى ئالتۇن بىلەن كۈمۈش قىممىتى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتنىڭ قانداق بولۇشىغا قاراپ ، ئېھتىمال 1/15 قاداق مىقدارىدىكى ئالتۇنغا تەتبىق قىلىنىشقا باشلىغان بولۇشى مۇمكىن . ھازىر ، پۇل نامى بولغان فوند ستېرلىڭ بىلەن ئالتۇننىڭ ئادەتتىكى ئېغىرلىق ئۆلچىمى نامى بولغان قاداق بىر-بىرىدىن ئايرىۋېتىلدى . [57] 3 ) بىر قانچە ئەسىر داۋامىدا خانلار ئۈزلۈكسىز ھالدا پۇلنى ساختىلىق بىلەن ياساپ كەلگەچكە ، قۇيما پۇلنىڭ دەسلەپكى ئۆلچىمىدىن ئەمەلىيەتتە پەقەت قۇرۇق نامىلا قالغانىدى . [58]

ئەنە شۇ تارىخىي جەريانلار نەتىجىسىدە ، مېتال ئېغىرلىقىنىڭ پۇل نامىنى ئۇنىڭ ئادەتتىكى ئېغىرلىق نامىدىن ئايرىۋېتىش مىللەتلەر ئارىسىدا ئادەتكە ئايلانغان . پۇل ئۆلچىمى بىر تەرەپتىن تامامەن ئادەت بويىچە شەكىللەنگەنلىكتىن ، يەنە بىر تەرەپتىن ئۇنى ھەممە ئېتىراپ قىلىشى لازىم بولغانلىقتىن ، ئاخىرقى ھېسابتا ئۇ قانۇن يولى بىلەن بەلگىلىنىدىغان بولدى . مۇئەييەن ئېغىرلىقتىكى

(56) بۇ خىل دەۋر تەرتىپى تارىختا ئومۇمىيۈزلۈك قوللىنىلىپ كەتمىگەن.

(57) 2-نەشرىگە ئىزاھ: مەسلەن، ئەنگلىيىنىڭ فوند ستېرلىگى ئۆزىنىڭ ئاۋۋالقى ئېغىرلىقىنىڭ 1/3 گە يەتمەيدۇ، شوتلاندىيە فوندى ئىككى دۆلەت قوشۇلۇشتىن [114] ئىلگىرى، ئۆزىنىڭ دەسلەپكى ئېغىرلىقىنىڭ 1/36 قىسمىغا، فرانسىيە لىۋرى دەسلەپكى ئېغىرلىقىنىڭ 1/74 قىسمىغا تەڭ كېلەتتى، ئىسپانىيە ماراۋىدى دەسلەپكى ئېغىرلىقىنىڭ 1/1000 قىسمىغىمۇ تەڭ كەلمەيتتى، پورتۇگالىيە رېيى دەسلەپكى ئېغىرلىق نىسبىتىدىنمۇ كەم ئىدى. [115]

(58) 2-نەشرىگە ئىزاھ: «پەقەت ئۇقۇم نامىرىلا قالغان ئاشۇ قۇيما پۇل بارلىق مىللەتلەرنىڭ ئەڭ كونا قۇيما پۇلى ئىدى. بىر چاغلاردا ئۇلارنىڭ ھەممىسى رېئال پۇل بولغان، ئۇلار رېئال پۇل بولغانلىقى ئۈچۈنلا، ئاشۇ ئارقىلىق ھېسابات قىلىنىپ كەلگەن.» (گاللىئانى«پۇل توغرىسىدا» 153-بەت)



ئەتىۋار مېتاللار ، مەسلەن بىر ئۇنسىيە ئالتۇن ھۆكۈمەت تەرىپىدىن بىرقانچە تەڭ بۆلەككە بۆلۈنۈپ ، قانۇنلۇق ناملارغا ئىگە بولىدۇ ، مەسلەن ، فوند ، تالېر دېگەندەك . بۇ خىل تەڭ بۆلەكلەر ھەقىقىي پۇل ئۆلچەم بىرلىكىگە ئايلانغاندىن كېيىن ، يەنە يېڭى تەڭ بۆلەكلەرگە بۆلۈنىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن ، كېيىنكىسىمۇ قانۇنلۇق نامغا ئىگە بولىدۇ ، مەسلەن ، شىللىڭ ، پېنس دېگەندەك . [59] مۇئەييەن مېتال ئېغىرلىقى ئىلگىرىكىدەك يەنىلا مېتال پۇلنىڭ ئۆلچىمى بولۇپ قالىدۇ . پەقەت بۆلەكلەرگە بۆلۈش ۋە ئۇلارغا نام بېرىش ئۇسۇلىلا ئۆزگىرىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ، باھا ياكى تاۋار قىممىتىنىڭ ئۇقۇم جەھەتتە ئۆزگىرىپ شەكىللەنگەن ئالتۇن مىقدارلىرى ھازىر ئالتۇن ئۆلچىمىنىڭ پۇل نامىلىرى ياكى قانۇنلۇق ھېسابلاش نامىلىرى بىلەن ئىپادىلىنىدىغان بولدى . شۇڭلاشقا ئېنگلىزلار 1 كۋارتېر بۇغداي 1 ئۇنسىيە ئالتۇنغا تەڭدۇر دېيىشنىڭ ئورنىغا 1 كۋارتېر بۇغداي 3 فوند 17 شىللىڭ $10\frac{1}{2}$ پېنسكە تەڭدۇر دەيدىغان بولدى . شۇنداق قىلىپ ، تاۋار ئۆزىنىڭ پۇل نامىلىرى ۋاسىتىسى بىلەن ئۆز باھاسىنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ . بىرەر نەرسىنى قىممەت سۈپىتىدە كۆرۈپ ، ئۇنى پۇل شەكلىدە ئىپادىلەش لازىم بولغاندا ، پۇل ھەر قېتىم ھېسابلاش پۇلى ۋەزىپىسىنى ئۆتەيدۇ . [60]

(59) 2-نەشرىگە ئىزاھ: جاناب داۋىد ئۇركارت ئۆزىنىڭ «ئادەتتىكى گەپلەر» ناملىق ئەسىرىدە ھازىر ئەنگلىيە پۇل ئۆلچىمىنىڭ بىرلىكى بولغان 1 فوند ستېرلىڭ تەخمىنەن 1/1 ئۇنسىيە ئالتۇنغا تەڭ كېلىدىغان بولۇپ قالغانلىقى كىشىنى ھەيران قالدۇرىدۇ( ! ) دېگەن. ئۇ مۇنداق دەيدۇ:«بۇ ئۆلچەم بەلگىلەش ئەمەس، بەلكى ئۆلچەمنى ساختىلاشتۇرۇشتۇر.»(105-بەت) باشقا ئىشلارغا ئوخشاش، ئۇ ئالتۇننىڭ ئېغىرلىقى جەھەتتىكى «يالغان ناملار»دىن مەدەنىي ساختىپەزلىكنى بايقىغان.

(60) 2-نەشرىگە ئىزاھ: «بەزىلەر ئاناخارسىستىن گرېكلەر نېمە ئۈچۈن پۇل ئىشلىتىدۇ دەپ سورىغاندا، ئۇ ھېسابات ئۈچۈن دەپ جاۋاب بەرگەن.» (ئاتېينائۇسنىڭ «دانىشمەنلەر زىياپىتى» دېگەن

بىرەر نەرسىنىڭ نامى ئۇنىڭ تەبىئىتى بىلەن پۈتۈنلەي ئالاقىسىز بولىدۇ. گەرچە مەن بىر كىشىنىڭ ئىسمى ياكوۋ ئىكەنلىكىنى بىلسەممۇ، مەن ئۇ كىشىنى يەنىلا ھېچقانچە بىلمەيمەن. خۇددى شۇنىڭغا ئوخشاش، فوند، تالېر، فرانك، دۇكات قاتارلىق پۇل ناملىرىدىمۇ قىممەت مۇناسىۋىتىنىڭ ھېچقانداق ئىزى قالمايدۇ. پۇل نامى تاۋار قىممىتىنى ئىپادىلەش بىلەن بىرگە، يەنە مەلۇم مېتال ئېغىرلىقىنى يەنى پۇل ئۆلچىمىنىڭ تەڭ بىرلىكىنى ئىپادىلىگەنلىكى ئۈچۈن، بۇ سىرلىق بەلگىلەرنىڭ مەخپىي مەنىسى ئۈستىدە چۈشەنچە ھاسىل قىلىش تېخىمۇ قالايمىقان بولىدۇ.[61] يەنە بىر تەرەپتىن، تاۋار دۇنياسىدىكى خىلمۇخىل جىسىملاردىن پەرق قىلىدىغان قىممەت مۇقەررەر راۋاجلىنىپ ئەنە شۇ خىل ئۇقۇمسىز بۇيۇم شەكلىگە ۋە ساپ ئىجتىمائىي شەكىلگە كىرىدۇ.[62]

---

ئەسىرىگە قاراڭ، شۆبىگخويىر تۈزگەن، 1802-يىل نەشرى 2-توم 1-قىسىم 4-كىتاب، 49-پاراگراف [120-بەت])

(61) 2-نەشرىگە ئىزاھ: «باھا ئۆلچىمى سۈپىتىدىكى ئالتۇن ۋە تاۋار باھاسى ئوخشاش ھېسابلاش نامى بىلەن ئىپادىلىنىدۇ، مەسىلەن، 1 ئۇنسىيە ئالتۇن ۋە 1 تونىنا تۆمۈرنىڭ قىممىتى ئوخشاشلا 3 فوند ستېرلىڭ 17 شىللىڭ $10\frac{1}{2}$ پېنسە ئىپادىلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، ئالتۇننىڭ بۇ خىل ھېسابلاش نامىنى پۇل بېسىش ئىدارىسى ئالتۇنغا قويغان باھا دەپ ئاتىلىدۇ. ئالتۇن (ياكى كۈمۈش) ئۆز باھاسىنى ئۆز ماتېرىيالى بىلەن ئۆلچەرلەيدۇ، ئۇ بارلىق تاۋاردىن پەرق قىلىپ، ئۇنىڭ مۇقىم باھاسى دۆلەت تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ، دەيدىغان غەلىتە تەسەۋۋۇرمۇ ئەنە شۇنىڭدىن پەيدا بولغان. مۇئەييەن ئېغىرلىقتىكى ئالتۇننىڭ ھېسابلاش نامىنى بەلگىلەش شۇ ئېغىرلىقنىڭ قىممىتىنى بەلگىلەش بولىدۇ دەپ خاتا قارالغان.» (ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 52-بەت[116])

(62) «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»دىكى «پۇل ئۆلچەم بىرلىكى نەزەرىيىسى» دېگەن پاراگرافقا قاراڭ (53-بەت ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر[111]) . «پۇل بېسىش ئىدارىسى قويغان باھا»نى ئۆستۈرۈش ياكى چۈشۈرۈش توغرىسىدىكى تۈرلۈك خىياللار شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، قانۇن يولى بىلەن بەلگىلەنگەن پۇل نامىنى دۆلەت تەرىپىدىن قانۇن ئاساسىدا بەلگىلەنگەن ئالتۇن ياكى كۈمۈش مىقدارلىرىغا ۋەكىللىك قىلغۇزماي، بەلكى يەنىمۇ چوڭراق ياكى يەنىمۇ كىچىكرەك ئېغىرلىق مىقدارلىرىغا ۋەكىللىك قىلغۇزۇشتۇر. مەسىلەن، كەلگۈسىدە 1/4 ئۇنسىيە ئالتۇندىن 20 شىللىڭ ئورنىغا 40 شىللىڭ پۇل قۇيۇش دېمەكتۇر. ئەگەر بۇ خىياللارنىڭ ھەممىسى دۆلەت ھەقدارلىرى ۋە خۇسۇسىي ھەقدارلارغا قارشى قارىتىلغان بەزى ئوسال مالىيە تەدبىرلىرى بولماستىن، بەلكى بۇنىڭدىن مەقسەت «ھەممە دەرتكە دەرمان بولىدىغان»



باھا — تاۋاردا ئوبيېكتلاشقان ئەمگەكنىڭ پۇل نامىدۇر. شۇڭلاشقا تاۋار ئۆزىنىڭ باھاسى بولغان پۇل مىقدارى بىلەن قىممەتداش بولىدۇ، دېگەن سۆز پەقەتلا ئوخشاش مەنىدىكى تەكرارلىنىشتۇر، چۈنكى بىر تاۋارنىڭ نىسپىي قىممەت ئىپادىسى ھامان ئىككى تاۋارنىڭ تەڭ قىممىتىنى ئىپادىلەيدۇ.[63] گەرچە تاۋار قىممىتى مىقدارىنىڭ كۆرسەتكۈچى بولغان باھا تاۋار بىلەن پۇلنىڭ ئالمىشىش نىسبىتىنىڭ كۆرسەتكۈچى بولسىمۇ، ئەمما بۇنىڭدىن تاۋارنىڭ پۇلغا ئالمىشىش نىسبىتىنىڭ كۆرسەتكۈچى مۇقەررەر ھالدا تاۋار قىممىتى مىقدارىنىڭمۇ كۆرسەتكۈچى بولۇشى كېرەك دېگەن ئەكسىچە خۇلاسە كېلىپ چىقمايدۇ. تەڭ مىقداردىكى ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك 1 كۋارتېر بۇغدايدا ۋە 2 فوندستېرلىڭدا (تەخمىنەن $\frac{1}{2}$ ئۇنسىيە ئالتۇندا) ئىپادىلىنىدۇ دەپ پەرەز قىلغاندىمۇ، 2 فوند ستېرلىڭ 1 كۋارتېر بۇغداي قىممىتىنىڭ پۇل ئىپادىسىدۇر ياكى ئۇنىڭ باھاسىدۇر. ئەگەر شارائىت بۇ 1 كۋارتېر بۇغدايغا 3 فوند ستېرلىڭ باھا قويۇش ئىمكانىيىتى بەرسە، ياكى ئۇنىڭغا 1 فوند ستېرلىڭ باھا قويۇشقا

---

ئىقتىسادىي چارە-تەدبىر ئىزدەپ تېپىش بولسا، ئۇنداقتا بۇ خىياللارنىڭ ھەممىسىنى پېتتى ئۆزىنىڭ «پۇل ھەققىدە قىسقىچە مۇلاھىزە. خالىفاكس ماركىزىغا. 1682-يىلى» ناملىق ئەسىرىدە ئاللىقاچان ناھايىتى تەپسىلىي تەسۋىرلەپ كۆرسەتكەن، پېتتى بۇ مەسىلىنى شۇنچىلىك تولۇق ئانالىز قىلغانكى، ئۇنىڭ كېيىنرەك پەيدا بولغان ئىزداشلىرى ئۇيافتا تۇرسۇن، ھەتتا ئۇنىڭ بىۋاسىتە ئىز باسارلىرىدىن سېر دۇدلېي نورس ۋە سېر جون لوكمۇ ئۇنىڭ ئىدىيىسىنى چاكىنىلاشتۇرۇپ قويۇشى مۇمكىن ئىدى. پېتتى مۇنداق دەيدۇ: «ئەگەر دۆلەتنىڭ بايلىقى بىرلا پەرمان بىلەن ئون ھەسسە ئاشۇرۇلۇشى مۇمكىن بولغان بولسا، ئۇ چاغدا بىزنىڭ ھۆكۈمىتىمىز بۇنداق پەرمانلارنى نېمە ئۈچۈن ئاللىبۇرۇنلا چىقارمىغانلىقى ھەيران قالارلىق ئىش بولاتتى! »(يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 36-بەت)

(63) «ئۇنداق بولمىغاندا شۇنى ئېتىراپ قىلىش شەرتكى، بىر مىليون پۇلنىڭ قىممىتى شۇنىڭغا تەڭ قىممەتلىك تاۋارلارنىڭ قىممىتىدىن ئۇشۇق تۇرىدۇ» (لېي تروسنې «قىممەت، ئوبوروت، سانائەت، ئىچكى-تاشقى سودىدىن ئىجتىمائىي مەنپەئەتكە تەقرىز» 919-بەت). دېمەك شۇنىمۇ ئېتىراپ قىلىش شەرتكى، «مۇئەييەن قىممەت شۇ قىممەتنىڭ ئۆزىگە تەڭ بولغان يەنە بىر قىممەتتىن ئۇشۇق تۇرىدۇ».

مەجبۇر قىلسا، ئۇ ۋاقىتتا بۇغداينىڭ قىممەت مىقدارى 1 فوند ستېرلىڭ بولسا بەك ئاز، 3 فوند ستېرلىڭ بولسا بەك ئارتۇق بولۇپ ئىپادىلەنگەن بولىدۇ. لېكىن، 1 فوند ستېرلىڭمۇ، 3 فوند ستېرلىڭمۇ بۇغداينىڭ باھاسى ھېسابلىنىدۇ، چۈنكى، بىرىنچىدىن، ئۇلار بۇغداينىڭ قىممەت شەكلى، يەنى پۇلدۇر؛ ئىككىنچىدىن، ئۇلار بۇغداينىڭ پۇل بىلەن ئالمىشىش نىسبىتىنىڭ كۆرسەتكۈچى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى ئۆزگەرمىگەن ياكى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، بىر كۋارتېر بۇغداي ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن يەنە شۇنچىلىك كۆپ مىقداردا ئىجتىمائىي ئىش ۋاقتى سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. بۇ ھال بۇغداي ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭمۇ، باشقا تاۋار ئىگىلىرىنىڭمۇ ئىرادىسىگە باغلىق ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن، تاۋارنىڭ قىممەت مىقدارى ئىجتىمائىي ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بولغان تاۋارنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىش جەريانىغا خاس بىر خىل زۆرۈر مۇناسىۋەتنى نامايان قىلىدۇ. قىممەت مىقدارىنىڭ باھاغا ئايلىنىشىغا ئەگىشىپ، بۇ زۆرۈر مۇناسىۋەت تاۋارنىڭ ئۇنىڭدىن تاشقىرىدىكى پۇل تاۋارغا ئالمىشىش نىسبىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. بۇ ئالمىشىش نىسبىتى تاۋارنىڭ قىممەت مىقدارىنى ئىپادىلىشىمۇ مۇمكىن، ئۇنىڭدىن چوڭ ياكى كىچىك مىقدارنى ئىپادىلىشىمۇ مۇمكىن، مۇئەييەن شارائىتتا، تاۋار مۇشۇنداق چوڭراق ياكى كىچىكرەك مىقدار بويىچە قولدىن-قولغا ئۆتۈپ تۇرىدۇ. دېمەك، باھا بىلەن قىممەت مىقدارىنىڭ مىقدار جەھەتتىن ئوخشاش بولماي قېلىش مۇمكىنچىلىكى، ياكى باھانىڭ قىممەت مىقدارىدىن يىراقلىشىپ كېتىش مۇمكىنچىلىكى باھا شەكلىنىڭ ئۆزىدە مەۋجۇت بولىدۇ. بىراق بۇ مەزكۇر شەكىلنىڭ كەمچىلىكى ئەمەس، ئەكسىچە، بۇ شەكىل شۇنداق بىر ئىشلەپچىقىرىش



ئۇسۇلىنىڭ مۇۋاپىق شەكلىگە ئايلىنىپ قالىدۇكى، مۇشۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى شارائىتىدا، قائىدە پەقەت تەرتىپسىز، قارىغۇلارچە رول ئوينايدىغان ئوتتۇرىچە سان قانۇنىيىتى سۈپىتىدىلا ئۆزىگە يول ئاچىدۇ.

باھا شەكلى قىممەت مىقدارى بىلەن باھا ئوتتۇرىسىدا يەنى قىممەت مىقدارى بىلەن ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ پۇل نامايەندىسى ئوتتۇرىسىدا مىقدار جەھەتتىن ئوخشىماسلىقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىشى مۇمكىن، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ بىر سۈپەت زىددىيىتىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئېلىشى مۇمكىن، شۇ سەۋەبتىن پۇل گەرچە تاۋارنىڭ قىممەت شەكلىدىنلا ئىبارەت بولسىمۇ، ئەمما باھا تامامەن قىممەت نامايەندىسى بولماي قېلىشىمۇ مۇمكىن. بەزى نەرسىلەر، ئالايلۇق ۋىجدان، ئابرۇي ۋە باشقىلارنىڭ ئۆزى تاۋار ئەمەس، لېكىن ئۇلارنىڭ ئىگىلىرى ئۇلارنى سېتىپ پۇلغا ئايلاندۇرۇشى مۇمكىن ھەم ئۇلارنىڭ ئۆز باھالىرى ئارقىلىق تاۋار شەكلىگە كىرىشى مۇمكىن. شۇڭا، قىممىتى بولمىغان نەرسە شەكىل جەھەتتىن باھاغا ئىگە بولۇشى مۇمكىن. خۇددى ماتېماتىكىدىكى مەلۇم مىقدارلارغا ئوخشاش، بۇ يەردىكى باھا ئىپادىسىمۇ مەۋھۇم ئىپادىدۇر. يەنە بىر تەرەپتىن، مەۋھۇم باھا شەكلى—مەسىلەن، ئېچىلمىغان بوز يەرنىڭ باھاسى، ئىنسانلار ئەمگىكى ئوبيېكتلاشمىغان بۇنداق يەرنىڭ قىممىتى بولمىسىمۇ، بۇنداق يەرنىڭ باھاسى—ھەقىقىي قىممەت مۇناسىۋىتىنى ياكى ئۇنىڭدىن ھاسىل بولغان مۇناسىۋەتنى ئۆزىدە يوشۇرالايدۇ.

نىسبىي قىممەت شەكلىنىڭ ئۆزىگە ئوخشاش، باھامۇ تۆۋەندىكى ئۇسۇللار ئارقىلىق بىر خىل تاۋارنىڭ مەسىلەن، 1 توننا تۆمۈرنىڭ قىممىتىنى ئىپادىلەيدۇ: مۇئەييەن مىقداردىكى قىممەتداشنى، مەسىلەن، 1 ئۇنسىيە ئالتۇننى بىۋاسىتە تۆمۈر

بىلەن ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ . ئەمما ئەكسىچە تۆمۈرنىمۇ بىۋاستە ئالتۇن بىلەن ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ دېگىلى ھەرگىز بولمايدۇ . دېمەك ، تاۋار ئەمەلىيەتتە ئالماشتۇرۇش قىممىتى رولىنى ئويناش ئۈچۈن ، ئۆزىنىڭ تەبىئىي شەكلىنى ئۆزىدىن چەتلەشتۇرۇپ ، تەسەۋۋۇر قىلىنىدىغان ئالتۇندىن ھەقىقىي ئالتۇنغا ئايلىنىشى شەرت ، دەرۋەقە ، تاۋارنىڭ بۇنداق شەكىلگە ئايلىنىشى گېگېل «چۈشەنچىسى» ئۈچۈن زۆرۈرىيەتتىن ئەركىنلىككە ئۆتۈشتىن[117] ، راكىنىڭ ئۆز پوستىدىن چىقىشىدىن ، ياكى پوپ دانىشمەن رامىنىڭ[64] تۇنجى گۇناھتىن قۇتۇلۇشىدىنمۇ «قىيىنراق بولسىمۇ» ، ئۇ ئەنە شۇنداق باشقا شەكىلگە ئايلىنىدۇ . تاۋار رېئال فورماتسىيىگە ، مەسىلەن تۆمۈر فورماتسىيىسىگە ئىگە بولۇشتىن سىرت ، باھا جەھەتتە يەنە قىممەتنىڭ ئۇقۇم فورماتسىيىسىگە ياكى ئالتۇننىڭ تەسەۋۋۇر فورماتسىيىسىگە ئىگە بولۇشى مۇمكىن ، ئەمما بۇ تاۋار ئەينى بىر ۋاقىتتا ھەم رېئال تۆمۈر ، ھەم رېئال ئالتۇن بولۇشى مۇمكىن ئەمەس . تاۋارغا باھا قويۇش ئۈچۈن تەسەۋۋۇر قىلىنىدىغان ئالتۇننى تاۋارغا تەڭلەشتۇرۇشلا كۇپايە . بىراق تاۋار ئۆزىنىڭ ئىگىسىگە ئومۇمىي قىممەتداش رولىنى ئوينىشى ئۈچۈن ئالتۇن بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشى شەرت . مەسىلەن ، تۆمۈرنىڭ ئىگىسى بىرەر ھوزۇرلىنىدىغان تاۋارنىڭ ئىگىسى بىلەن ئۇچرىشىپ قېلىپ ،

(64) دانىشمەن رامىنىڭ چۆل-باياۋاندا چىرايلىق ئاياللارنىڭ سۈرەتلىرى بىلەن كۈرەش قىلغىنىدەك، ئەگەر ئۇ ياشلىق چېغىدا ئۆزىنىڭ ماددىي نەپسىنى خېلى تەستە بېسىۋالغان بولسا، ياشانغان چېغىدا ئۇ ئۆزىنىڭ مەنىۋى نەپسىنىمۇ خۇددى شۇنداق خېلى تەستە بېسىۋالغانىدى. مەسىلەن، ئۇ: «ئىشىنىمەنكى، مەن روھىي جەھەتتە دۇنيا سوتچىسى ئالدىدا تۇرىۋاتىمەن» دەيدۇ. غايىپتىن ئاۋاز چىقىپ، مېنىڭدىن: «كىمسەن؟» دەپ سورىدى. «مەن خرىستىئانمەن» دەپ جاۋاب بەردىم. دۇنيا سوتچىسى دەرغەزەپ بىلەن: «يالغان ئېيتىسەن، سەن پەقەت سىتسېرونچىسەن!» دېدى.[118]



ئۇنىڭغا تۆمۈر باھاسى پۇل شەكلىگە كىرىپ بولدى دېسە ، ئۇ چاغدا بۇ ھوزۇرلىنىدىغان تاۋارنىڭ ئىگىسى ئۇنىڭغا خۇددى ئەۋلىيا پېترنىڭ جەننەتتە ئۇنىڭ ئالدىدا ئىمان ئېيتقان دانتېغا دېگەن مانا بۇ سۆزلىرى بىلەن جاۋاب بەرگەن بولاتتى :

«بۇ قۇيما پۇل تەكشۈرۈشتىن ئۆتكەن ،
ئۇنىڭ ئېغىرلىقى بىلەن ساپلىقى تامامەن لاياقەتلىك ،
لېكىن ئېيتقىنچۇ ، سېنىڭ يانچۇقىڭدا بارمۇ ؟ »[119]

باھا شەكلى پۇلنى قولغا كەلتۈرۈش يۈزىسىدىن تاۋارنى ئۆتۈنۈپ بېرىش مۇمكىنچىلىكىنى ۋە بۇنداق ئۆتۈنۈپ بېرىشنىڭ زۆرۈرلۈكىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئالتۇن ئالماشتۇرۇش جەريانىدا پۇل تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنغانلىقى ئۈچۈنلا ئۇقۇمدىكى قىممەت ئۆلچىمى بولىدۇ . شۇنداق قىلىپ ئۇقۇمدىكى قىممەت ئۆلچىمىدە جاراڭلايدىغان پۇل يوشۇرۇنغان بولىدۇ .

## 2 . ئوبوروت ۋاستىسى

### (a) تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى

بىز تاۋار ئالماشتۇرۇش جەريانىدا زىددىيەتلىك ، شۇنداقلا بىر-بىرىنى چەتكە قاقىدىغان مۇناسىۋەتنىڭ بارلىقىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق .① تاۋارنىڭ تەرەققىياتى بۇ زىددىيەتلەردىن ۋاز كەچكىنى يوق ، بەلكى بۇ زىددىيەتلەرنىڭ ھەرىكىتىگە شەكىل يارىتىپ بەردى . ئومۇمەن ئېيتقاندا ، مانا بۇ ئەمەلىي زىددىيەتلەرنى ھەل

① مۇشۇ تومنىڭ 72-81- ، 139-146-بەتلىرىگە قاراڭ . ـــ تۈزگۈچىدىن

قىلىشنىڭ ئۇسۇلىدۇر . مەسىلەن ، بىر جىسىمنىڭ يەنە بىر جىسىم ئۈستىگە ئۈزلۈكسىز چۈشۈشى ، ئۆز نۆۋىتىدە بۇ جىسىمدىن ئۈزلۈكسىز يىراقلىشىشى بۇ بىر زىددىيەت . ئېللىپسلىك شەكىل مانا شۇ زىددىيەتنى رېئاللىققا ئايلاندۇرۇش ۋە ھەل قىلىشتىكى ھەرىكەت شەكىلىنىڭ بىرى .

ئالماشتۇرۇش جەريانىدا تاۋارلار ئۆزلىرىنى ئىستېمال قىممىتى يوق نەرسە قاتارىدا كۆرىدىغان كىشىلەرنىڭ قولىدىن ئىستېمال قىممىتى بار نەرسە قاتارىدا كۆرىدىغان كىشىلەرنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ ، مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا ، بۇ جەريان ئىجتىمائىي ماددا ئالمىشىش جەريانىدۇر . پايدىلىق ئەمگەك ئۇسۇلىغا خاس بىر مەھسۇلات پايدىلىق ئەمگەك ئۇسۇلىغا خاس باشقا بىر مەھسۇلاتنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ . تاۋار ئىستېمال قىممىتى بولالايدىغان ماكانغا بارغاندىن كېيىن ، تاۋار ئالماشتۇرۇش ساھەسىدىن ئىستېمال ساھەسىگە كىرىدۇ . ئەمدى بۇ يەردە تاۋار ئالماشتۇرۇش ساھەسىلا بىزنى قىزىقتۇرىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن بىز پۈتۈن جەريانغا شەكىل جەھەتتىنلا قاراپ چىقىمىز ، يەنى ئىجتىمائىي ماددا ئالمىششقا ۋاستىچى بولۇپ بېرىدىغان تاۋار شەكلىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ياكى تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىگىلا قاراپ چىقىمىز .

كىشىلەرنىڭ بۇنداق شەكىل ئالماشتۇرۇشقا بولغان چۈشەنچىسىنىڭ ناھايىتى ناچار بولۇشىدىكى سەۋەب شۇكى ، ئۇلار قىممەت ئۇقۇمىنىڭ ئۆزىنى ئېنىق چۈشەنمەيدۇ ، بۇنىڭدىن سىرت بىر تاۋارنىڭ ھەر بىر قېتىملىق شەكىل ئالماشتۇرۇشى ئىككى تاۋار ، يەنى ئادەتتىكى تاۋار بىلەن پۇل تاۋارنىڭ ئالمىشىشى ئارقىسىدا ئاشىدۇ . ئەگەر بىز تاۋار بىلەن ئالتۇننىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىدىن ئىبارەت بۇ ماددىي ئامىلغىلا دىققەت قىلساق ، كۆرۈشكە تېگىشلىك بولغان نەرسە ، يەنى شەكىلدە يۈز بەرگەن



ئۆزگىرىش كۆزىمىزدىن قاچىدۇ . بىز ئالتۇننىڭ پۇل ئەمەس ، بەلكى نوقۇل تاۋار ئىكەنلىكىنى ، باشقا تاۋارلار ئۆز باھالىرى ئارقىلىق ئالتۇننى ئۆزلىرىنىڭ پۇل فورماتسىيىسى قىلىدىغانلىقىنى كۆرەلمەي قالىمىز .

تاۋارلار ئالماشتۇرۇش جەريانىغا ئالدى بىلەن ھەل بېرىلگەن ، شېكەر يالىتىلغان قىياپەتتە ئەمەس ، ئەينى قىياپەتتە كىرىدۇ . ئالماشتۇرۇش جەريانى تاۋارنى ئىككى ياقلىمىلىقلاشتۇرۇپ ، تاۋار بىلەن پۇلغا ئايرىۋېتىدۇ ، يەنى تاۋاردا ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتى بىلەن قىممەتلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئىچكى قارىمۇقارشىلىقنى ئىپادىلەيدىغان بىر خىل تاشقى قارىمۇقارشىلىقنى پەيدا قىلىدۇ . بۇنداق تاشقى قارىمۇقارشىلىقتا ، ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدىكى تاۋار ئالماشتۇرۇش قىممىتى سۈپىتىدىكى پۇل بىلەن قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان ھەر ئىككىلا تەرەپ تاۋار ، يەنى ئىستېمال قىممىتى بىلەن قىممەتنىڭ بىرلىكى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ . لېكىن پەرقىنىڭ بۇ بىرلىكى قارىمۇقارشى يۆنىلىش بويىچە ئىككى قۇتۇپنىڭ ھەربىرىدە ئىپادىلىنىدۇ ھەمدە ئەينى ۋاقىتتا ئۇلارنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتىنى ئىپادىلەيدۇ . تاۋار ئەمەلىيەتتە ئىستېمال قىممىتىدۇر ، ئۇنىڭ قىممەت مەۋجۇدلۇقى ئۇقۇم تەرىزدە باھادا ئىپادىلىنىدۇ ، باھا تاۋارنى ئۆزىگە قارىمۇقارشى تۇرغان ئالتۇن بىلەن مۇناسىۋەتلەشتۈرۈپ ، ئالتۇننى ئۆزىنىڭ رېئال قىممەت فورماتسىيىسى قىلىدۇ . ئەكسىچە ، ئالتۇندىن ئىبارەت بۇ ماددا قىممەتنىڭ نامايەندىسى رولىنىلا ، پۇل رولىنىلا ئوينايدۇ . شۇڭا ئالتۇن ئەمەلىيەتتە ئالماشتۇرۇش قىممىتىدۇر . ئالتۇننىڭ ئىستېمال قىممىتى قىممەتنىڭ نىسپىي ئىپادىلىرى قاتارىدا ئۇقۇم تەرىزدە نامايان بولىدۇ ، ئالتۇن قىممەتنىڭ بۇ نىسپىي ئىپادىلىرى

قاتارى ئارقىلىق ئۆزىگە قارىمۇقارشى تۇرغان تاۋار بىلەن مۇناسىۋەتلىشىپ، ئۇلارنى ئۆزىنىڭ رېئال ئىستېمال فورماتسىيىسىنىڭ يىغىندىسى دەپ قارايدۇ. تاۋارنىڭ بۇنداق قارىمۇقارشى شەكلى ئۇلارنىڭ ئالماشتۇرۇش جەريانىدىكى ئەمەلىي ھەرىكەت شەكلى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ھازىر، خالىغان بىر تاۋار ئىگىسىگە، مەسىلەن كونا دوستىمىز كاناپ توقۇغۇچىغا ئەگىشىپ، ئالماشتۇرۇش جەريانىنىڭ سەھنىسىگە، تاۋار بازىرىغا بارايلى. ئۇنىڭ تاۋىرى بولغان 20 يارد كاناپنىڭ باھاسى بەلگىلەنگەن بولىدۇ. ئۇنىڭ باھاسى 2 فوند ستېرلىڭ. ئۇ كاناپنى 2 فوند ستېرلىڭغا ئالماشتۇرۇپ، ئارقىدىنلا كونىلىقتا ئىپسىلىۋالىدىغان بۇ ئادەم بۇ 2 فوند ستېرلىڭغا شۇ باھا بىلەن ئوخشاش بولغان ئائىلىدە ئىشلىتىدىغان ئىنجىلنى ئالماشتۇرىدۇ. كاناپ — ئۇنىڭ ئۇچۇن ئېيتقاندا پەقەت تاۋار، پەقەت قىممەتكە ئىگە نەرسە، كاناپ ئالتۇنغا، يەنى ئۆزىنىڭ قىممەت فورماتسىيىسىگە ئالماشتۇرۇلۇپ، ئاندىن يەنە بۇ قىممەت فورماتسىيىسىدىن باشقا بىر تاۋارغا، يەنى ئىنجىلغا ئالماشتۇرۇلىدۇ، ئىنجىل ئىستېمال بۇيۇمى سۈپىتىدە كاناپ توقۇغۇچىنىڭ ئۆيىگە كىرىپ، ئۇنىڭ ئىبادەت ئېھتىياجىنى قاندۇرىدۇ. شۇنى كۆرىۋېلىشقا بولىدۇكى، تاۋار ئالماشتۇرۇش جەريانى بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان، بىر-بىرىنى تولۇقلاپ تۇرىدىغان ئىككى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش داۋامىدا — تاۋاردىن پۇلغا ئايلىنىش، پۇلدىن يەنە تاۋارغا ئايلىنىش داۋامىدا ئىشقا ئاشىدۇ.(65) تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنىڭ ئىككى

(65) «ھېراكلىت: ... ئوت ھەممە مەۋجۇداتقا ئايلىنىدۇ، ھەممە مەۋجۇدات ئۆز نۆۋىتىدە ئوتقا ئايلىنىدۇ، خۇددى ئالتۇن تاۋارغا، تاۋار ئالتۇنغا ئايلانغانغا ئوخشاش، دېيدۇ.» (ف • لاسسال «ئېفىستىكى



ئاملى ئەينى ۋاقىتتا تاۋار ئىگىسىنىڭ ئىككى خىل ھەرىكىتى بولۇپ، بىرى ساتىدۇ، يەنى تاۋارنى پۇلغا ئالماشتۇرىدۇ، بىرى سېتىۋالىدۇ، يەنى پۇلنى تاۋارغا ئالماشتۇرىدۇ، بۇ ئىككى ھەرىكەتنىڭ بىرلىكى سېتىۋېلىش ئۈچۈن سېتىشتىن ئىبارەت.

ئەگەر كاناپ توقۇغۇچى سودىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى نەتىجىسىگە قارىسا، ھازىر ئېرىشكىنى كاناپ بولماستىن ئىنجىل ئىكەنلىكىنى، ئەسلىدىكى تاۋار بولماستىن، ئوخشاش قىممەتتىكى ئەمما ئىشلىتىش ئورنى ئوخشىمايدىغان باشقا بىر تاۋارغا ئېرىشكەنلىكىنى كۆرىدۇ. ئۇ ئوخشاش ئۇسۇل بىلەن باشقا تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئېرىشىدۇ. ئۇنىڭچە، پۈتكۈل جەريان ئۆزىنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنى باشقىلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتى بىلەن ئالماشتۇرۇش ۋاسىتىسى، يەنى تاۋار ئالماشتۇرۇش ۋاسىتىسىدىن ئىبارەت، خالاس.

دېمەك، تاۋار ئالماشتۇرۇش جەريانى تۆۋەندىكى شەكىلدىكى ئالماشتۇرۇشتا ئىشقا ئاشۇرۇلىدۇ:

تاۋار – پۇل – تاۋار

W – G – W

بۇ ھەرىكەت ماددىي مەزمۇن جەھەتتىن ئېيتقاندا، W – W دىن، تاۋارنىڭ تاۋارغا ئالمىشىشىدىن، ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ ماددا ئالمىشىشىدىن ئىبارەت، بۇنداق ماددا ئالمىشىش ئىشقا ئاشقان ھامان جەرياننىڭ ئۆزىمۇ ئاخىرلىشىدۇ.

W – G. تاۋارنىڭ بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى ياكى

مۇجمەل پەيلاسوپ ھېراكلىتنىڭ پەلسەپىسى» 1858-يىل بېرلىن نەشرى 1-توم 222-بەت) لاسسال بۇ جۈملىگە بەرگەن ئىزاھاتىدا (224-بەت 3-ئىزاھات) خاتا ھالدا پۇلنى ئاددىي قىممەت بەلگىسى دەپ قارىغان.[120]

سېتىش . تاۋار قىممىتىنىڭ تاۋار جىسمىدىن ئالتۇن جىسمىغا ئۆتۈشى ، باشقا ئورۇندا ئېيتىپ ئۆتكىنىمدەك[121] تاۋارنىڭ خەتەرلىك سەكرىشىدۇر . بۇ سەكرەش مۇۋەپپەقىيەتلىك بولمىسا ، تاۋار ئەمەس ، چوقۇم تاۋار ئىگىسى يىقىلىپ چۈشىدۇ . ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى تاۋار ئىگىسىنىڭ ئەمگىكىنى بىر تەرەپلىمە ئەمگەك ، ئۇنىڭ ئېھتىياجىنى بولسا كۆپ تەرەپلىمە ئېھتىياج قىلىپ قويىدۇ . دەل مۇشۇ سەۋەبتىن ، ئۇنىڭ مەھسۇلاتى ئۆزى ئۈچۈن پەقەت ئالماشتۇرۇش قىممىتىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ . بۇ مەھسۇلات پۇل ئارقىلىقلا جەمئىيەت ئېتىراپ قىلغان ئومۇمىي تەڭ قىممەت شەكلىنى ئالىدۇ ، بىراق پۇل بولسا باشقا ئادەمنىڭ يانچۇقىدا بولىدۇ . پۇلنى يانچۇقتىن چىقىرىۋېلىش ئۈچۈن ، تاۋار ھەممىدىن ئاۋۋال پۇل ئىگىسى ئۈچۈن ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە بولۇشى كېرەك ، يەنى بۇ تاۋارغا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك ئىجتىمائىي جەھەتتىن پايدىلىق شەكىلدە سەرپ قىلىنىشى كېرەك ، ياكى ئۆزىنىڭ ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىنىڭ بىر قىسمى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىشى كېرەك . لېكىن ، ئىش تەقسىماتى تەبىئىي يوسۇندا ۋۇجۇدقا كەلگەن ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزمى بولۇپ ، ئۇنىڭ تالالىرى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئارقىسىغا چىرمىشىپ كەتكەن بولىدۇ ھەمدە داۋاملىق چىرمىشىۋېرىدۇ . تاۋار يېڭى پەيدا بولغان بىر خىل ئېھتىياجنى قاندۇرىدىغانلىقىنى جاكارلايدىغان ، ياكى ئۆزىگە تايىنىپ بىر خىل ئېھتىياجنى تۇغدۇرۇش كويىدا بولىدىغان يېڭى ئەمگەك ئۇسۇلىنىڭ مەھسۇلاتى بولۇشى مۇمكىن . تېخى تۈنۈگۈنلا ئەينى بىر تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ نۇرغۇن فۇنكسىيىلىرىدىن بىرى بولغان ئالاھىدە ئەمگەك مەشغۇلاتى بۈگۈن بۇ ئالاقىدىن ئايرىلىپ ، مۇستەقىل ئورۇنغا ئۆتۈشى ، بۇنىڭ بىلەن قىسمەن



مەھسۇلاتلىرىنى مۇستەقىل تاۋار سۈپىتىدە بازارغا سېلىشى مۇمكىن . بۇنداق بۆلۈنۈپ چىقىش جەريانىنىڭ شەرت-شارائىتى پىشقان بولۇشىمۇ مۇمكىن ، ياكى پىشمىغان بولۇشىمۇ مۇمكىن . مەلۇم بىر مەھسۇلات بۈگۈن بىر خىل ئىجتىمائىي ئېھتىياجنى قاندۇرغان بولسا ، ئەتە ئوخشاش خىلدىكى مەھسۇلات تەرىپىدىن پۈتۈنلەي ياكى قىسمەن سىقىپ چىقىرىلىشى مۇمكىن . مەلۇم ئەمگەك ، ئالايلۇق ، بىزنىڭ كاناپ توقۇغۇچىمىزنىڭ ئەمگىكى ، ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىنىڭ ئالاھىدە ئىجازەتلىك بىر قىسمى بولغان تەقدىردىمۇ ، ئۇنىڭ 20 يارد كانىپىنىڭ ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە بولالىشىغا ھەرگىز كاپالەتلىك قىلالمايدۇ . جەمئىيەتنىڭ كاناپقا بولغان ئېھتىياجى ، ئۇنىڭ تۈرلۈك نەرسىلەرگە بولغان ئېھتىياجىغا ئوخشاشلا چەكلىك بولىدۇ ، مۇبادا ئۇنىڭ رىقابەتچىسى بۇ ئېھتىياجنى قاندۇرغان بولسا ، بۇ بۇرادىرىمىزنىڭ مەھسۇلاتى ئارتۇقچە ، زىيادە نەرسە بولۇپ قالىدۇ ، دېمەك ، كېرەكسىز نەرسە بولۇپ قالىدۇ . ئىنئام قىلىنغان ئاتنىڭ چىشىغا قارىما[122] دېگەن گەپ بار ، لېكىن بىزنىڭ بۇ كاناپ توقۇغۇچىمىز بازارغا ھەرگىزمۇ سوۋغات بېرىش ئۈچۈن بارغان ئەمەس . بىز ئۇنىڭ مەھسۇلاتى ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتى بارلىقىنى ئىسپاتلىغان ، شۇڭا تاۋىرى پۇلنى ئۆزىگە تارتالايدۇ دەپ پەرەز قىلايلى . خوش ، ئۇ قانچىلىك پۇلنى ئۆزىگە تارتالايدۇ ؟ بۇنىڭ جاۋابى ئۈستىدە تاۋارنىڭ باھاسى يەنى تاۋار قىممەت مىقدارىنىڭ كۆرسەتكۈچ سانى بىشارەت بېرىپ بولغان . بىز تاۋار ئىگىسىنىڭ ئۆز ھېساباتىدىكى تۇغۇلۇش ئېھتىمالى بولغان نوقۇل سۇبيېكتىپ خاتالىقىنى بىر ياققا قويۇپ تۇرايلى ، چۈنكى بازار بۇ خاتالىقنى ئوبيېكتىپ يوسۇندا دەرھال تۈزىتىدۇ . ئۇ ئۆز مەھسۇلاتىغا ئوتتۇرىچە زۆرۈر ئىجتىمائىي ئەمگەك ۋاقتىنىلا

سەرپ قىلغان دەپ پەرەز قىلىنغان بولسۇن . دېمەك ، تاۋارنىڭ باھاسى شۇ تاۋاردا ئوبيېكتلاشقان ئىجتىمائىي ئەمگەك مىقدارىنىڭ پۇل نامىدىنلا ئىبارەت . لېكىن كاناپ توقۇمىچىلىقىنىڭ ئىلگىرىكى ئىشەنچلىك ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى بۇ توقۇغۇچىمىزنىڭ رۇخسىتىسىزلا ئۇنىڭدىن خۇپىيانە ئۆزگىرىدۇ . ئوخشاش ئەمگەك ۋاقتى تۈنۈگۈن ھەقىقەتەن بىر يارد كاناپ ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كەتكەن زۆرۈر ئىجتىمائىي ئەمگەك ۋاقتى بولسا ، بۈگۈن ئۇنداق بولماي قالىدۇ . پۇل ئىگىسى بۇ نۇقتىنى بىزنىڭ بۇ بۇرادىرىمىزنىڭ رىقابەتچىلىرى قويغان باھا ئارقىلىق ئىنتايىن قىزغىنلىق بىلەن چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ . ئۇنىڭ بەختىگە قارشى جاھاندا كاناپ توقۇغۇچى دېگەن كۆپ . ناھايەت ، بازاردىكى ھەر بىر پارچە كاناپ زۆرۈر ئىجتىمائىي ئەمگەك ۋاقتىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، دەپ پەرەز قىلايلى . مۇشۇنداق بولغان تەقدىردىمۇ ، بۇ كاناپلارنىڭ ئومۇمىي سانى يەنىلا ئارتۇقچە سەرپ قىلىنغان ئەمگەك ۋاقتىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى مۇمكىن . ئەگەر بازار ئومۇمىي كاناپنى ھەر ياردىنى 2 شىللىڭ نورمال باھا بىلەن ھەزىم قىلىپ كېتەلمىسە ، بۇ ھال كاناپ توقۇش شەكلىدە سەرپ قىلىنغان ۋاقتىنىڭ پۈتۈن ئىجتىمائىي ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدە بەك كۆپ بولۇپ كەتكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ . بۇنىڭدىن ھەر بىر باپكار ئۆز مەھسۇلاتىغا سەرپ قىلغان ۋاقتىنىڭ زۆرۈر ئىجتىمائىي ئەمگەك ۋاقتىدىن ئېشىپ كەتكىنىگە ئوخشاش نەتىجە كېلىپ چىقىدۇ . «بىللە تۇتۇلغان بىللە ئېسىلار»[①] دېگەن تەمسىل بار . بازاردا ھەممە كاناپ پەقەت بىرلا تاۋار بولىدۇ ، ھەر بىر پارچە كاناپ مۇشۇ تاۋارنىڭ تېگىشلىك قىسمىلا بولىدۇ . ئەمەلىيەتتە ھەر

① گېرمانىيە تەمسىلى ، جاپانى تەڭ تارتىش دېگەن مەنىدە . ——تۈزگۈچىدىن



بىر يارد كاناپنىڭ قىممىتىمۇ بىر خىل ئىنسان ئەمگىكىنىڭ ئەينى بىر مۇئەييەن ئىجتىمائىي مىقدارىنىڭ نامايەندىسىلا بولىدۇ .[123]

بىز تاۋارنىڭ پۇلنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى كۆردۇق ، لېكىن «چىن سۆيگۈ يولى ھەرگىز تۈپتۈز بولمايدۇ»[124] . ئۇ ئۆزىنىڭ «پارچىلىنىپ كەتكەن گەۋدىسى»[125] نى ئىش تەقسىماتى سىستېمىسىنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىك گەۋدىسى سۈپىتىدە ئىپادىلەيدۇ ، ئۇنىڭ مىقدارىنىڭ شەكىللىنىشى ئۇنىڭ سۈپىتىنىڭ شەكىللىنىشىگە ئوخشاش ئىستىخىيىلىك ، تاسادىپىي يوسۇندا شەكىللەنگەن بولىدۇ . شۇڭا ، تاۋار ئىگىلىرىمىز ئىش تەقسىماتىنىڭ ئۇلارنى مۇستەقىل شەخسىي ئىشلەپچىقارغۇچىغا ئايلاندۇرغانلىقىنى ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە ، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ، شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ بۇ جەرياندىكى مۇناسىۋىتىنىڭ ئۆز كونتروللۇقىدا بولمايدىغانلىقىنى ؛ ئادەم بىلەن ئادەمنىڭ ئۆزئارا مۇستەقىللىقى بۇيۇم بىلەن بۇيۇمنىڭ ئومۇميۈزلۈك تايىنىش سىستېمىسى تەرىپىدىن تولۇقلىنىپ تۇرىدىغانلىقىنى بايقايدۇ .

ئىش تەقسىماتى ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى تاۋارغا ئايلاندۇرىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن تاۋارنىڭ پۇلغا ئايلىنىشىنى زۆرۈر ئىش قىلىپ قويىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىللە ، ئىش تەقسىماتى بۇ ئايلىنىشنىڭ مۇۋەپپەقىيەتلىك بولۇش-بولماسلىقىنى تاسادىپىي ئىش قىلىپ قويىدۇ . لېكىن بىز بۇنىڭدا ئەھۋالنى نوقۇل ھالدا تەكشۈرىمىز ، دېمەك ، بۇ ئەھۋال نورمال داۋام قىلىدۇ دەپ پەرەز قىلىشىمىز كېرەك . ئەمەلىيەتتە ، مۇشۇ ئەھۋال يۈز بېرىدىغانلا بولسا ، يەنى تاۋار سېتىلماي قالغان بولمىسىلا ، تاۋاردا شەكىل ئالمىشىشى ھامان يۈز بېرىدۇ ، بۇ شەكىل ئالمىشىش داۋامىدا

سۇبىستانسىيە — قىممەت مىقدارى — نورمال بولمىغان سورۇندا ئازايغان ياكى ئاشقان تەقدىردىمۇ يۇز بېرىۋېرىدۇ .

بىر تاۋارنىڭ ئىگىسى ئۇچۇن ئالتۇن ئۇنىڭ تاۋىرىنىڭ ئورنىنى ئالسا ، يەنە بىر تاۋارنىڭ ئىگىسى ئۇچۇن ئېيتقاندا ، تاۋار ئۇنىڭ ئالتۇنىنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ . بۇنىڭدىن ھېس قىلغىلى بولىدىغان ئەھۋال شۇكى ، تاۋار بىلەن ئالتۇن ، يەنى 20 يارد كاناپ بىلەن 2 فوند ستېرلىڭ قولدىن قولغا ئۆتىدۇ ، ئورنى ئالمىشىدۇ ، دېمەك ئالماشتۇرۇلغان بولىدۇ . لېكىن تاۋار نېمە بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ ؟ ئۆزىنىڭ ئادەتتىكى قىممەت فورماتسىيىسى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ . ئالتۇنچۇ ؟ ئۇ ئۆز ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئالاھىدە قىممەت فورماتسىيىسى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ . ئالتۇننىڭ پۇل سۈپىتىدە كاناپ بىلەن قارىمۇقارشى تۇرۇشىنىڭ سەۋەبى نېمە ؟ چۈنكى كاناپنىڭ باھاسى بولغان 2 فوند ستېرلىڭ ياكى ئۇنىڭ پۇل نامى ئەمدى پۇل سۈپىتىدىكى ئالتۇن بىلەن مۇئامىلە قىلىدۇ . ئىلگىرىكى تاۋار شەكلىنىڭ ئالمىشىشى تاۋارنى ئۆتكۈزۈپ بېرىش ئارقىلىق ئورۇنلىنىدۇ ، يەنى تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى تاۋار باھاسىدىكى تەسەۋۋۇردىكى ئالتۇننى ھەقىقىي جەلپ قىلىپ چىقارغاندىلا ئاندىن ئورۇندىلىدۇ . شۇڭا ، تاۋار باھاسىنىڭ رېئاللىققا ئايلىنىشى ياكى تاۋارنىڭ ئۇقۇمدىكى قىممەت شەكلىنىڭ رېئاللىققا ئايلىنىشى ئۆز نۆۋىتىدە پۇلنىڭ پەقەت ئۇقۇمدىكى ئىستېمال قىممىتىنىڭ رېئاللىققا ئايلىنىشى بولىدۇ . تاۋارنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى ئۆز نۆۋىتىدە پۇلنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشى بولىدۇ . بۇ جەريان ئىككى تەرەپلىمىلىك بولىدۇ : تاۋار ئىگىسىدىن ئىبارەت بۇ قۇتۇپتىن قارىغاندا سېتىش بولىدۇ ؛ پۇل ئىگىسىدىن ئىبارەت يەنە بىر قۇتۇپتىن قارىغاندا



سېتىۋېلىش بولىدۇ . مۇنداقچە ئېيتقاندا ، سېتىش سېتىۋېلىش دېمەكتۇر ، يەنى G - W بىرلا ۋاقىتتا W - G بولىدۇ .(66)

ھازىرغىچە ئادەم بىلەن ئادەم ئوتتۇرىسىدىكى ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتنى ، يەنى تاۋار ئىگىلىرى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىلا بىلدۇق ، بۇنداق مۇناسىۋەتتە تاۋار ئىگىلىرى ئۆزىنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنى ئۆتكۈزۈپ بەرگەنلىكى ئۈچۈنلا ، باشقىلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىغا ئېرىشەلەيدۇ . شۇڭا ، بىر تاۋار ئىگىسىنىڭ پۇل ئىگىسى سۈپىتىدە باشقا بىر تاۋار ئىگىسى بىلەن قارىمۇقارشى تۇرالىشىدىكى سەۋەب شۇكى ، ياكى ئۇنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتى ئەسلىدىلا پۇل شەكلىگە ئىگە بولغان بولىدۇ ، يەنى پۇل ماتېرىيالىدىن ، ئالتۇن قاتارلىقلاردىن ئىبارەت بولىدۇ ؛ ياكى ئۇنىڭ تاۋىرى ئۆز قىياپىتىنى ئۆزگەرتكەن ، ئەسلىدىكى ئىستېمال شەكلىنى تاشلىغان بولىدۇ . ئالتۇن پۇلنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆستىگە ئېلىش ئۈچۈن ، تەبىئىي يوسۇندا مەلۇم جايدا تاۋار بازىرىغا كىرىشى شەرت . بۇ جاي دەل ئالتۇن چىققان جايدۇر ، ئۇ يەردە ئالتۇن بىۋاستە ئەمگەك مەھسۇلاتى سۈپىتىدە قىممىتى ئوخشاش يەنە بىر ئەمگەك مەھسۇلاتى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ . لېكىن ، مۇشۇ پەيتتىن باشلاپ ، ئالتۇن ھامان رېئاللىققا ئايلانغان تاۋار باھاسىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ .(67) ئالتۇننىڭ

(66) «ھەر قېتىملىق سېتىشنىڭ ھەممىسى سېتىۋېلىشتۇر» (دوختۇر كۇسنايىنىڭ «سودا ۋە قول ھۈنەرۋەنچىلەرنىڭ ئەمگىكى توغرىسىدا سوئال-جاۋاب»، دەئىر تۈزگەن «دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى» 1846-يىل پارىژ نەشرى، 1-قىسىم 170-بەتكە [بېسلغان])، ياكى كۇسناي ئۆزىنىڭ «ئادەتتىكى پرىنسىپلار» ناملىق ئەسىرىدە:«سېتىش سېتىۋېلىش دېمەكتۇر» دېگەن.[126]

(67) «بىر تاۋارنىڭ باھاسىنى پەقەت يەنە بىر تاۋارنىڭ باھاسى بىلەن تۆلەش مۇمكىن.»(مېرسىئېر دىلارىۋېر «سىياسىي جەمئىيەتنىڭ تەبىئىي تەرتىپى بولىدۇ»، دەئىر تۈزگەن «دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى» نىڭ 2-قىسىم 554-بەتكە [بېسلغان])

ئىشلەپچىقىرىلغان جايىدا تاۋار بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشنى بىر يەرگە قايرىپ تۇرۇپ سۆزلىسەك ، ئالتۇن ھەر بىر تاۋار ئىگىسىنىڭ قولىدا ئۇ قولدىن چىقارغان تاۋارنىڭ ئالمىشىش فورماتسىيىسى ، سېتىمىشىنىڭ مەھسۇلى بولىدۇ ، ياكى تاۋارنىڭ بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى G ـ W نىڭ مەھسۇلى بولىدۇ .[68]

ئالتۇننىڭ ئۇقۇمىدىكى پۇل ياكى قىممەت ئۆلچىمى بولۇشىدىكى سەۋەب شۇكى ، بارلىق تاۋار ئۆز قىممىتىنى ئالتۇن ئارقىلىق ئۆلچەيدۇ ، بۇنىڭ بىلەن ئالتۇن بۇ تاۋارلارنىڭ ئىستىمال فورماتسىيىسىنىڭ تەسەۋۋۇردىكى قارىمۇقارشى تەرىپىگە ئۆتۈپ ، ئۇلارنىڭ قىممەت فورماتسىيىسىگە ئايلىنىدۇ . ئالتۇننىڭ ھەقىقىي پۇل بولۇشىدىكى سەۋەب شۇكى ، تاۋارلار ئومۇمىيۈزلۈك قولدىن قولغا ئۆتۈش داۋامىدا ئالتۇننى ئۆزلىرىنىڭ ئەمەلىي ئالماشتۇرۇلۇشى ياكى ئالمىشىشىنىڭ ئىستىمال فورماتسىيىسىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ ، بۇنىڭ بىلەن ئالتۇن ئۇلارنىڭ ئەمەلىي قىممەت فورماتسىيىسىگە ئايلىنىدۇ . تاۋار قىممەت فورماتسىيىسى جەھەتتە ئۆزىدە تەبىئىي شەكىللەنگەن ئىستىمال قىممىتىنىڭ بارلىق ئىزىنى ، ئۆزىنى ياراتقان ئالاھىدە پايدىلىق ئەمگەكنىڭ بارلىق ئىزىنى ئۆچۈرۈپ تاشلاپ ، پەرق ئايرىمىسى بولمىغان ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ ئوخشاش ئىجتىمائىي نامايەندىسىگە ئايلىنىدۇ . شۇڭا ، پۇلنىڭ ئۆزىدىن قايسى تاۋاردىن ئۆزگىرىپ كەلگەنلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولمايدۇ . پۇل شەكلى جەھەتتىن بىر خىل تاۋار بىلەن يەنە بىر خىل تاۋار تامامەن ئوخشاش بولىدۇ . شۇڭا ، گەرچە قىغىنىڭ ئۆزى پۇل بولمىسىمۇ ، لېكىن پۇل قىغ بولۇشى مۇمكىن . كاناپ توقۇغۇچىمىز ئۆزىنىڭ تاۋىرىنى قولدىن

(68) «پۇلغا ئىگە بولۇش ئۈچۈن، ئالدى بىلەن سېتىش كېرەك»(يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 543-بەت)



قولغا ئۆتكۈزۈپ ئېرىشكەن 2 فوند ستېرلىڭنى 1 كۋارتېر بۇغدايىنىڭ ئۆزگەرگەن فورماتسىيىسى دەپ پەرەز قىلايلى . كاناپنى ساتىدىغان G ـ W جەريانى ئۆز نۆۋىتىدە كاناپنى سېتىۋالىدىغان W ـ G جەريانى بولىدۇ . كاناپنى سېتىشتىن ئېيتقاندا ، بۇ جەريان بىر ھەرىكەتنى باشلايدۇ ، ھالبۇكى بۇ ھەرىكەت سېتىشنىڭ قارىمۇقارشى تەرىپى بولغان ئىنجىل سېتىۋېلىش بىلەن ئاخىرلىشىدۇ ؛ كاناپنى سېتىۋېلىشتىن ئېيتقاندا ، بۇ جەريان بىر ھەرىكەتنى ئاخىرلاشتۇرىدۇ ، ھالبۇكى بۇ ھەرىكەت سېتىۋېلىشنىڭ قارىمۇقارشى تەرىپى بولغان بۇغدايىنى سېتىش بىلەن باشلانغان بولىدۇ . W ـ G ـ W (كاناپ ـ پۇل ـ ئىنجىل) دىن ئىبارەت بۇ ھەرىكەتنىڭ باشلىنىشى بولغان G ـ W (كاناپ ـ پۇل) ئۆز نۆۋىتىدە W ـ G (پۇل ـ كاناپ) بولىدۇ ، يەنى W-G-W (بۇغداي ـ پۇل ـ كاناپ) دىن ئىبارەت يەنە بىر ھەرىكەتنىڭ ئاخىرلىشىشى بولىدۇ . بىر تاۋارنىڭ بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى ، يەنى تاۋار شەكلىدىن پۇلغا ئۆزگىرىشى ، ھامان بىرلا ۋاقىتتا يەنە بىر تاۋارنىڭ قارىمۇقارشى بولغان ئىككىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى ، يەنى پۇل شەكلىدىن تاۋارغا ئۆزگىرىشى بولىدۇ .[69]

W ـ G . تاۋارنىڭ ئىككىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى ، ياكى ئاخىرقى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى : سېتىۋېلىش . پۇل باشقا ھەممە تاۋارنىڭ ئالمىشىش فورماتسىيىسى ، يەنى ئۇلارنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك قولدىن-قولغا ئۆتۈشىنىڭ مەھسۇلى ، شۇڭا پۇل

(69) ئالدىدا ئېيتىپ ئۆتكەندەك، ئالتۇن ياكى كۈمۈش ئىشلەپچىقارغۇچى بۇنىڭ سىرتىدا، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ مەھسۇلاتىنى ئالماشتۇرۇشتا ئىشلىتىدۇ، ئۇنى ئالدى بىلەن سېتىشى ھاجەتسىز. ①

① مۇشۇ تومىنىڭ 174-، 183-، 205-بەتلىرىگە قاراڭ . تۈزگۈچىدىن

مۇتلەق تۇردە قولدىن-قولغا ئۆتۈپ تۇرىدىغان تاۋاردۇر . پۇل بارلىق باھانى تەتۈرسىچە ئوقۇيدۇ ، شۇنداق قىلىپ بارلىق تاۋارلارنىڭ جىسمىدە ، يەنى پۇلنى تاۋارغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن ئۆزىنى بېغىشلىغان بارلىق ماتېرىياللاردا ئەكس ئېتىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىرگە ، باھا يەنى تاۋارنىڭ پۇلغا ئاشىقانە بېقىشلىرى پۇلنىڭ ئۆزگىرىش ئىقتىدارىنىڭ چېكىنى ، يەنى پۇلنىڭ ئۆز مىقدارىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ . چۈنكى ، تاۋار پۇلغا ئۆزگەرگەندىن كېيىنلا يوقاپ كېتىدۇ ، شۇڭا ، پۇلنىڭ ئۆزىدىن بۇ پۇلنىڭ ئىگىسىنىڭ قولىغا زادى قانداق چۈشكەنلىكىنى ، زادى قانداق نەرسىدىن ئايلانغانلىقىنى كۆرىۋالغىلى بولمايدۇ . پۇل نەدىن كېلىشىدىن قەتئىينەزەر ، ئۇنىڭ ھىدى بولمايدۇ[127] . بىر تەرەپتىن ، ئۇ سېتىۋېتىلگەن تاۋارغا ۋەكىللىك قىلسا ، يەنە بىر تەرەپتىن ، سېتىۋېلىش مۇمكىن بولغان تاۋارغا ۋەكىللىك قىلىدۇ .[70]

G ـ W ، يەنى سېتىۋېلىش ، ئۆز نۆۋىتىدە سېتىش ، يەنى G ـ W دېمەكتۇر ؛ دېمەك ، بىر تاۋارنىڭ كېيىنكى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى بىرلا ۋاقىتتا يەنە بىر تاۋارنىڭ ئالدىنقى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى بولىدۇ . كاناپ توقۇغۇچىمىز ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ تاۋىرىنىڭ ھايات مۇساپىسى 2 فوند ستېرلىڭنى ئىنجىلغا ئالماشتۇرۇش بىلەن تاماملىنىدۇ . ئىنجىل ساتقۇچى كاناپ توقۇغۇچىدىن ئېرىشكەن 2 فوند ستېرلىڭغا مەي تېگىشىدۇ . W ـ G ـ W (كاناپ ـ پۇل ـ ئىنجىل) دىن ئىبارەت بۇ ھەرىكەتنىڭ ئاخىرلىشىشى بولغان W ـ G ئۆز نۆۋىتىدە G ـ W بولىدۇ ، يەنى W ـ G ـ W (ئىنجىل ـ

(70) «قولىمىزدىكى پۇل ئالماقچى بولغان نەرسىمىزگە ۋەكىللىك قىلىدۇ، شۇنداقلا شۇ پۇلغا ئېرىشىش ئۈچۈن ساتقان نەرسىمىزگىمۇ ۋەكىللىك قىلىدۇ.»(مېرسىئېر دېلارىۋېر «سىياسىي جەمئىيەتنىڭ تەبىئىي تەرتىپى بولىدۇ»، دەئىر تۈزگەن «دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى» 2-قىسىم 586-بەتكە [بېسىلغان)]



پۇل ـ مەي) نىڭ باشلىنىشى ھېسابلىنىدۇ . چۈنكى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى بىرخىللا مەھسۇلات بىلەن تەمىنلەيدۇ ، شۇڭا ئۇ دائىم ناھايىتى كۆپ مىقداردا ساتىدۇ ، ھالبۇكى ئۇنىڭ كۆپ تەرەپلىمە ئېھتىياجى ئۇنى رېئاللىقتا ئايلانغان باھانى ياكى قولىغا كىرگەن بارلىق پۇلنى نۇرغۇن قېتىملىق سېتىۋېلىشقا بۆلۈشكە مەجبۇر قىلىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، بىر قېتىملىق سېتىش كۆپ قېتىم ھەرخىل تاۋارلارنى سېتىۋېلىشقا سەۋەب بولىدۇ . دېمەك ، بىر تاۋارنىڭ ئەڭ ئاخىرقى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى باشقا نۇرغۇن تاۋارنىڭ بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنىڭ يىغىندىسى بولىدۇ .

ئەگەر بىز بىر تاۋارنىڭ ، ئالايلۇق كاناپنىڭ ئومۇمىي فورماتسىيە ئۆزگىرىشىنى كۆزىتىدىغان بولساق ، ئالدى بىلەن بۇ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشنىڭ ئۆزئارا قارىمۇقارشى بولغان بىر-بىرىنى تولۇقلايدىغان ئىككى ھەرىكەت ، يەنى G ـ W ۋە W ـ G دىن تەركىب تاپىدىغانلىقىنى كۆرىمىز . تاۋارنىڭ قارىمۇقارشى بولغان بۇ ئىككى خىل ئۆزگىرىشى تاۋار ئىگىسىنىڭ ئۆزئارا قارىمۇقارشى بولغان ئىككى ئىجتىمائىي جەرياندا ئورۇنلىنىدۇ ھەمدە تاۋار ئىگىسىنىڭ بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان ئىككى خىل ئىقتىسادىي رولىدا ئەكس ئېتىدۇ . سېتىش سودىسىدىكى ئالاقىدارلار ساتقۇچى بولىدۇ ، سېتىۋېلىش سودىسىدىكى ئالاقىدارلار سېتىۋالغۇچى بولىدۇ . لېكىن ، تاۋارنىڭ ھەربىر قېتىملىق ئۆزگىرىشىدە ، تاۋارنىڭ ئىككى خىل شەكلى ، يەنى تاۋار شەكلى بىلەن پۇل شەكلى بىرلا ۋاقىتتا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، پەقەت قارىمۇقارشى ئىككى قۇتۇپتا تۇرغان بولىدۇ ، شۇڭا ، ئوخشاش بىر تاۋار ئىگىسى ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئۇ ساتقۇچى سودىدە ئوتتۇرىغا چىققاندا ، يەنە بىر سېتىۋالغۇچى ئۇنىڭ بىلەن

قارىمۇقارشى ئورۇندا تۇرىدۇ ، سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىققاندا ، يەنە بىر ساتقۇچى ئۇنىڭ بىلەن قارىمۇقارشى ئورۇندا تۇرىدۇ . خۇددى بىر تاۋارنىڭ تەرتىپ بويىچە ئىككى قېتىم بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى شەكىللەرگە ، يەنى تاۋاردىن پۇلغا ۋە پۇلدىن تاۋارغا ئايلىنىشىغا ئوخشاش ، ئوخشاش بىر تاۋار ئىگىسىمۇ ساتقۇچى رولىنى ئېلىشتىن سېتىۋالغۇچى رولىنى ئېلىشقا ئۆتىدۇ . دېمەك ، بۇ ئىككى رول تۇراقلىق بولمايدۇ ، بەلكى تاۋار ئوبوروتى داۋامىدا كىشىلەر دائىم ئالمىشىپ تۇرىدىغان رول ئالىدۇ .

بىر تاۋارنىڭ ئومۇمىي فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى ئەڭ ئاددىي شەكلىدە تۆت قۇتۇپ ۋە ئۈچ ئىشتىراكچى شەخسنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . ئەڭ ئاۋۋال تاۋار بىلەن قارىمۇقارشى ئورۇندا تۇرىدىغىنى ئۇنىڭ قىممەت فورماتسىيىسى بولغان پۇل بولىدۇ ، لېكىن پۇل ئۇ تەرەپتە ، باشقىلارنىڭ چۆنتىكىدە بولىدۇ ، ئۇ شەيئىگە ئوخشاش قەتئىي رېئاللىققا ئىگە . دېمەك ، تاۋار ئىگىسىنىڭ قارشى تەرىپىدە پۇل ئىگىسى بولىدۇ . تاۋار پۇلغا ئايلانغان هامان ، پۇل تاۋارنىڭ ئۆتكۈنچى تەڭ قىممەتلىك شەكلىگە ئايلىنىدۇ ، بۇ تەڭ قىممەتلىك شەكلىنىڭ ئىستېمال قىممىتى ۋە مەزمۇنى بۇ تەرەپتە ، باشقا تاۋارنىڭ جىسمىدا مەۋجۇت بولىدۇ . تاۋارنىڭ بىرىنچى ئايلىنىشىنىڭ ئاخىرقى نۇقتىسى بولغان پۇل ئۆز نۆۋىتىدە ئىككىنچى ئايلىنىشنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولىدۇ . دېمەك ، بىرىنچى كۆرۈنۈشتىكى ساتقۇچى ئىككىنچى كۆرۈنۈشتىكى سېتىۋالغۇچى بولىدۇ ، بۇ يەردە يەنە ئۈچىنچى تاۋار ئىگىسى ساتقۇچى سۈپىتىدە ئۇنىڭغا دۇچ كېلىدۇ .[71]

(71) «شۇنداق قىلىپ، بۇنىڭدا تۆت ئاخىرقى نۇقتا ۋە ئۈچ پۇتۇشكۈچى ئالاقىدار بولىدۇ، بۇنىڭ ئىچىدىكى بىرەيلەن ئىككى قېتىم ئوتتۇرىغا چىقىدۇ.» (لې تروسنې «قىممەت، ئوبوروت، سانائەت،



تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنىڭ بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان ئىككى هەرىكەت باسقۇچى مۇنداق بىر ئايلانمىنى هاسىل قىلىدۇ : تاۋار شەكلى ، تاۋار شەكلىنىڭ ئۆز شەكلىدىن قېلىشى ، تاۋار شەكلىنىڭ ئۆز شەكلىگە قايتىپ كېلىشى . دەرۋەقە ، بۇ يەردە تاۋارنىڭ ئۆزى قارىمۇقارشى مۇئەييەنلىككە ئىگە بولىدۇ . تاۋار ئۆزىنىڭ ئىگىسى ئۈچۈن ئېيتقاندا ، باشلىنىش نۇقتىسىدا ئىستېمال قىممىتى بولمايدۇ ، ئاخىرقى نۇقتىسىدا ئىستېمال قىممىتى بولىدۇ . شۇنىڭغا ئوخشاشلا ، پۇل باشتا تاۋارنىڭ ئۆزگىرىشىدىن هاسىل بولغان مۇقىم قىممەت كىرىستالى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، ئاندىن يەنە تاۋارنىڭ نوقۇل تەڭ قىممەتلىك شەكلى سۈپىتىدە يوقىلىدۇ .

بىر تاۋار ئايلانمىسىنى هاسىل قىلغۇچى ئىككى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش ئەينى ۋاقىتتا باشقا ئىككى تاۋارنىڭ قارىمۇقارشى جۈزئىي فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىدىن ئىبارەت . ئەينى بىر تاۋار (كاناپ) ئۆزىنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش قاتارىنى باشلاپ بېرىدۇ ، ئۆز نۆۋىتىدە باشقا بىر تاۋار (بۇغداي) نىڭ ئومۇمىي فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنى ئاخىرلاشتۇرىدۇ . تاۋار ئۆزىنىڭ تۇنجى ئۆزگىرىشىدە ، يەنى سېتىلغاندا ، تەنها ئۆزىلا بۇ ئىككى رولنى ئوينايدۇ ، ئەمما بۇ تاۋار ئالتۇن قورچاق سۈپىتىدە ئۆزىنىڭ هاياتىنى ئاخىرلاشتۇرغان چاغنىڭ ئۆزىدە ئۈچىنچى بىر تاۋارنىڭ تۇنجى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنىمۇ ئاخىرلاشتۇرىدۇ . بۇنىڭدىن مەلۇمكى ، هەربىر تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش قاتارى هاسىل قىلغان ئايلانما باشقا تاۋارنىڭ ئايلانمىسى بىلەن ئايرىلماس هالدا گىرەلىشىپ

ئىچكى-تاشقى سودىدىن ئىجتىمائىي مەنپەئەتكە تەقرىز»، 909-بەت)

كەتكەن بولىدۇ. مۇشۇ پۈتۈن جەريان تاۋار ئوبوروتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

تاۋار ئوبوروتى بىۋاستە مەھسۇلات ئالماشتۇرۇش بىلەن شەكىل جەھەتتىلا ئەمەس، ماھىيەت جەھەتتىمۇ ئوخشىمايدۇ. ئالدىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن جەرياننى ئەسلەپ ئۆتەيلى. كاناپ توقۇغۇچى ھەقىقەتەن ئۆز كانىپىغا ئىنجىلنى ئالماشتۇردى، ئۆزىنىڭ تاۋىرىغا باشقىلارنىڭ تاۋىرىنى ئالماشتۇردى. لېكىن بۇ ھال ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈن راستىلا شۇنداق. خۇددى كاناپ توقۇغۇچى بۇغداينىڭ ئۇنىڭ كانىپى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغانلىقىنى ئەسلا خىيالىغا كەلتۈرمىگىنىدەك، بەدەننى قىزىتىدىغان ئىچىملىكنى مۇزدەك مۇقەددەس بوينىدىن ئەۋزەل كۆرىدىغان ئىنجىل ساتقۇچىمۇ كاناپ بىلەن ئۆز ئىنجىلىنىڭ ئالماشتۇرۇلىدىغىنىنى ئەسلا خىيالىغا كەلتۈرمەيدۇ، ۋەھاكازا. B نىڭ تاۋىرى A نىڭ تاۋىرىنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ، لېكىن A بىلەن B ئۆزلىرىنىڭ تاۋىرىنى ئۆزئارا ئالماشتۇرغان ئەمەس. A بىلەن B ئۆزئارا تاۋار سېتىۋالىدىغان ئىشمۇ ئەمەلىيەتتە كۆرۈلۈشى مۇمكىن، لېكىن بۇنداق ئالاھىدە مۇناسىۋەتنى ھەرگىزمۇ تاۋار ئوبوروتىنىڭ ئومۇمىي شەرتى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئەمەس. بۇ يەردە، بىر تەرەپتىن، تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ قانداق قىلىپ بىۋاستە مەھسۇلات ئالماشتۇرىدىغان شەخس ۋە ئورۇننىڭ چەكلىمىسىنى بۇزۇپ تاشلاپ، ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ ماددا ئالمىشىشىنى تەرەققىي قىلدۇرغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز. يەنە بىر تەرەپتىن، بۇنىڭدا ئالاقىدارلارنىڭ كونتروللۇقىغا ئۇچرىمايدىغان بىرقاتار تەبىئىي ئىجتىمائىي ئالاقە تەرەققىي قىلىدۇ. كاناپ توقۇغۇچىنىڭ كانىپىنى ساتالىشىغا دېھقاننىڭ بۇغدىيىنى ساتقانلىقى سەۋەب بولدى؛ هاراقكەشنىڭ ئىنجىلنى ساتالىشىغا كاناپ توقۇغۇچىنىڭ



كانىپىنى ساتقانلىقى سەۋەب بولدى؛ هاراق ئىشلىگۈچىنىڭ ئېچىتقان سۈيىنى ساتالىشىغا يەنە بىر ئادەمنىڭ ئابىھايات سۈيى[128] نى ساتقانلىقى سەۋەب بولدى، ۋەھاكازا.

شۇ سەۋەبتىن، بىۋاستە مەھسۇلات ئالماشتۇرۇشقا ئوخشىمايدىغىنى شۇكى، ئوبوروت جەريانى ئىستېمال قىممىتى ئورۇن ئالماشقان ۋە قولدىن قولغا ئۆتكەندىن كېيىنمۇ ئاخىرلاشمايدۇ. پۇل ئۆزىنىڭ ئاخىرقى ھېسابتا بىر تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش قاتارىدىن چېكىنىپ چىققانلىقى سەۋەبىدىن يوقىلىپ كەتمەيدۇ. ئۇ تاۋار بوشاتقان ئوبوروت بوشلۇقىدا ئۈزلۈكسىز توپلىنىدۇ. مەسىلەن، كاناپنىڭ ئومۇمىي فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىدە، يەنى «كاناپ - پۇل - ئىنجىل» دا، ئالدى بىلەن كاناپ ئوبوروتتىن چېكىنىپ چىقىدۇ، پۇل ئۇنىڭ ئورنىنى تولۇقلايدۇ، ئارقىدىن ئىنجىل ئوبوروتتىن چېكىنىپ چىقىدۇ، پۇل يەنە ئىنجىلنىڭ ئورنىنى تولۇقلايدۇ. بىر تاۋارنىڭ ئورنىنى يەنە بىر تاۋار ئالىدۇ، ھالبۇكى پۇل تاۋار ئۈچىنچى كىشىنىڭ قولىدا قالىدۇ.(72) ئوبوروت ئۈزلۈكسىز تۈردە پۇلنى تەرگە ئوخشاش چىقىرىپ تۇرىدۇ.

تاۋار ئوبوروتى مۇقەررەر يوسۇندا سېتىۋېلىش بىلەن سېتىشنىڭ تەڭپۇڭلۇقىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، چۈنكى ھەر بىر قېتىملىق سېتىش بىرلا ۋاقىتتا سېتىۋېلىش دېمەكتۇر، تەتۈرىسىچە بولسىمۇ شۇنداق، دەيدىغان مۇشۇنداق ھاماقەتلەرچە دىنىي ئەقىدە بار ئىكەن. ئەگەر بۇ ئەمەلىي تاماملانغان سېتىش قېتىم سانى سېتىۋېلىشنىڭ قېتىم سانى بىلەن تەڭ بولىدىغانلىقىنى كۆرسەتسە، بۇ قىلچە ئەھمىيەتسىز تەكرارلاشلا بولىدۇ. لېكىن

(72) 2-نەشرىگە ئىزاھ: بۇ ھال گەرچە ناھايىتى روشەن بولسىمۇ، لېكىن كۆپىنچە ھاللاردا سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار تەرىپىدىن، بولۇپمۇ چاكىنا ئەركىن سودا نەزەرىيىچىلىرى تەرىپىدىن سەل قارالماقتا.

بۇ دىنىي ئەقىدىنىڭ ئىسپاتلىماقچى بولغىنى ساتقۇچى ئۆزىنىڭ خېرىدارىنى بازارغا باشلاپ كىرىدۇ، دېگەندىن ئىبارەت. قارىمۇقارشى قۇتۇپتا تۇرىدىغان ئىككى ئادەم، يەنى تاۋار ئىگىسى بىلەن پۇل ئىگىسىنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتىدە سېتىش بىلەن سېتىۋېلىش ئوخشاش بىر ھەرىكەت ھېسابلىنىدۇ. لېكىن ئەينى بىر ئادەمنىڭ ھەرىكىتىدە، سېتىش بىلەن سېتىۋېلىش بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان ئىككى قۇتۇپتىكى ئىككى ھەرىكەتتۇر. شۇڭا، سېتىش بىلەن سېتىۋېلىشنىڭ بىردەكلىكى مۇنداق بىر مەنىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: تاۋار ئوبوروتنىڭ ئالتۇن تاۋلاش ئوچىقىغا تاشلانغاندىن كېيىن، پۇل بولۇپ تاۋلىنىپ چىقمىسا، تاۋار ئىگىسى ئۇنى ساتالمايدۇ، پۇل ئىگىسىمۇ ئۇنى سېتىۋالالمايدۇ، تاۋار ئەسقاتمايدىغان نەرسىگە ئايلىنىپ قالىدۇ. بۇنداق بىردەكلىك يەنە مۇنداق مەنىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: ئەگەر بۇ جەريان مۇۋەپپەقىيەتلىك بولسا، ئۇ ھالدا تاۋارنىڭ بىر پائۇزا نۇقتىسى — تاۋار ھاياتىدىكى بىر مەزگىل شەكىللىنىدۇ، ھالبۇكى بۇ مەزگىل ئۇزۇنمۇ بولىدۇ، قىسقىمۇ بولىدۇ. تاۋارنىڭ بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى سېتىش ۋە سېتىۋېلىشتىن ئىبارەت بولغانىكەن، بۇ جۈزئىي جەريان ئەينى ۋاقىتتا بىر مۇستەقىل جەريان بولىدۇ. سېتىۋالغۇچىدا تاۋار بولىدۇ، ساتقۇچىدا پۇل بولىدۇ، يەنى بالدۇرراق ياكى كېيىنرەك بولسىمۇ، يەنە بازارغا كىرىپ ئوبوروت شەكلىنى ساقلاپ قالالايدىغان بىر خىل تاۋار بولىدۇ. سېتىۋالغۇچىلار بولمىسا ساتقۇچىلارمۇ بولمايدۇ. لېكىن ھېچكىم ئۆزى بىرەر نەرسە سېتىپ بولۇپلا شۇ زامان سېتىۋالىدىغان ئىشنى قىلمايدۇ. ئوبوروت شۇنىڭ ئۈچۈن مەھسۇلات ئالماشتۇرۇلىدىغان زامان، ماكان ۋە شەخسلەرنىڭ چەكلىمىسىنى بۇزۇپ تاشلىيالايدۇكى، ئۇ ئۆزىدە مەۋجۇت بولۇپ



تۇرغان بىۋاسىتە ئۆز ئەمگەك مەھسۇلاتىنى قولىدىن چىقىرىش بىلەن باشقىلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنى قولغا كىرگۈزۈش ئوتتۇرىسىدىكى بىۋاسىتە بىرلىكنى بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان سېتىش بىلەن سېتىۋېلىشقا بۆلۈۋېتىدۇ. بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان مۇستەقىل جەريان ئىچكى بىرلىكنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدۇ دېگەنلىك ئۇلارنىڭ ئىچكى بىرلىكى تاشقى قارىمۇقارشىلىق ئىچىدە ھەرىكەت قىلىدۇ دېگەنلىكتۇر. مۇستەقىل بولمىغان (بىر-بىرىنى تولۇقلايدىغانلىقى ئۈچۈن) ئىچكى جەرياننىڭ تاشقى جەھەتتىكى مۇستەقىللىقى مەلۇم دەرىجىگە يەتكەندە، بىرلىك مەجبۇرىي ھالدا كرىزىس ئارقىلىق نامايان بولىدۇ. تاۋارنىڭ ئىچكى ئىستېمال قىممىتى بىلەن قىممەت ئوتتۇرىسىدىكى قارىمۇقارشىلىق، ئەينى ۋاقىتتا بىۋاسىتە ئىجتىمائىي ئەمگەك بولۇپ ئىپادىلىنىشى لازىم بولغان خۇسۇسىي ئەمگەك قارىمۇقارشىلىقى ئەينى ۋاقىتتا پەقەت ئومۇمىي ئابستراكت ئەمگەك ھېسابلىنىدىغان ئالاھىدە كونكرېت ئەمگەك قارىمۇقارشىلىقى، نەرسىنىڭ شەخسكە ئايلىنىشى بىلەن شەخسنىڭ نەرسىگە ئايلىنىشىدىن ئىبارەت بولغان قارىمۇقارشىلىق

بۇ ئىچكى زىددىيەت تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشلىرىدىكى قارىمۇقارشىلىق داۋامىدا ئۆز ھەرىكىتىنىڭ تەرەققىيات شەكلىگە كىرىدۇ. دېمەك، بۇ شەكىلدە كرىزىسنىڭ ئېھتىماللىقى، پەقەت ئېھتىماللىقلا بولىدۇ. بۇ ئېھتىماللىقنىڭ راۋاجلىنىپ رېئاللىققا ئايلىنىشى ئۈچۈن بىر قاتار مۇناسىۋەتلەر بولۇشى كېرەك، بۇ مۇناسىۋەتلەر ئاددىي تاۋار ئوبوروتى نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا تېخى ھەرگىز مەۋجۇت ئەمەس.[73]

(73) مېنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن ئەسىرىمنىڭ 74–76-بەتلىرىدە[129] جامېس مىل ھەققىدە بېرىلگەن ئوبزورغا قاراڭ. بۇ يەردە ئىقتىسادشۇناسلىقنى ئاقلىغۇچىلارنىڭ ئۇسۇلى ئىككى

تاۋار ئوبوروتىدا ۋاستىچى بولغان پۇل ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسىگە ئىگە بولىدۇ .

## (b) پۇل ئوبوروتى

ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ ماددىي ئالمىشىشىنى رېئاللىققا ئايلاندۇرىدىغان شەكىل ئالمىشىشى W – G – W ئەينى بىر قىممەتنىڭ تاۋار سۈپىتىدە جەرياننىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولۇشىنى ، كېيىن يەنە تاۋار سۈپىتىدە بۇ نۇقتىغا قايتىپ كېلىشىنى تەلەپ قىلىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، تاۋارنىڭ بۇنداق ھەرىكىتى دەۋرىلىنىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، بۇ شەكىل پۇلنىڭ دەۋرىلىنىشىنى چەتكە قاقىدۇ . نەتىجىدە پۇل ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىدىن ئۇزلۇكسىز يىراقلىشىپ كېتىدۇ ، قايتىپ كەلمەيدۇ . ساتقۇچى قولىدا ئۆز تاۋىرىنىڭ ئايلانغان شەكلى بولغان پۇلنى مەھكەم تۇتۇپلا تۇرىدىكەن ، بۇ تاۋار يەنىلا بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش باسقۇچىدا تۇرغان بولىدۇ ، مۇنداقچە ئېيتقاندا ، ئوبوروتنىڭ ئالدىنقى يېرىم باسقۇچىدىن ئۆتكەنلا بولىدۇ . ئەگەر

ئالاھىدىلىككە ئىگە. بىرىنچىدىن، تاۋار ئوبوروتى بىلەن بىۋاسىتە مەھسۇلات ئالماشتۇرۇش ئوتتۇرىسىدىكى پەرقىنى شۇنداقلا نەزەردىن ساقىت قىلىپ، بۇ ئىككىسىنى ئوخشاش قىلىپ قويىدۇ. ئىككىنچىدىن، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا ئالاقىدار كىشلەر ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى تاۋار ئوبوروتىدىن پەيدا بولغان ئاددىي مۇناسىۋەتكە يىغىنچاقلاپ قويۇشقا، شۇنىڭ بىلەن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى زىددىيەتلەرنى ئىنكار قىلىشقا ئۇرۇنىدۇ. ھالبۇكى، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن تاۋار ئوبوروتى كۆلىمى ۋە رولىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىغا قارىماي، بىر-بىرىدىن تۈپتىن پەرقلىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرىنىڭ ھەممىسىگە خاس بولغان ھادىسىلەردۇر. شۇڭا، تاۋار ئوبوروتىنىڭ مۇشۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرى ئۈچۈن ئورتاق بولغان ئابستراكت كاتېگورىيىسىنى بىلگەنلىك بىلەنلا، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرىنىڭ ماھىيەتلىك پەرقىنى ھەرگىز چۈشىنىپ كەتكىلى بولمايدۇ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقارغىلىمۇ بولمايدۇ. سىياسىي ئىقتىسادتىكىدەك يۈزەكى ئومۇمىي قائىدىلەرنى كۆتۈرۈپ چىقىپ، ھەدەپ لاپ ئۇرىدىغان ئادەت ھېچقانداق پەندە يوق. مەسىلەن، ج.ب.ساي تاۋار مەھسۇلاتتۇر دېگەننى بىلگەنلىكى ئۈچۈنلا كرىزىسنى چورتلا ئىنكار قىلىدۇ.[130]



سېتىۋېلىش ئۈچۈن سېتىش جەريانى تاماملانغان بولسا ، پۇل ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى ئىگىسىنىڭ قولىدىن چىقىپ كېتىدۇ . دەرۋەقە ، كاناپ توقۇغۇچى ئىنجىلنى سېتىۋالغاندىن كېيىن كاناپ ساتقان بولسا ، پۇلمۇ ئۇنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ . لېكىن بۇ پۇل ئالدىنقى قېتىمدىكى 20 يارد كاناپنىڭ ئوبوروتى نەتىجىسىدە قايتىپ كەلگەن ئەمەس ، ئەكسىچە ئۇ قېتىمقى ئوبوروت پۇلنى كاناپ توقۇغۇچىنىڭ قولىدىن ئىنجىل ساتقۇچىنىڭ قولىغا ئۆتكۈزۈپ بولغان بولىدۇ . پۇل پەقەت يېڭى تاۋار ئوبوروتى جەريانى باشلانغان ياكى تەكرارلانغان ، شۇنداقلا بۇنىڭ نەتىجىسى ئالدىنقى قېتىمقىغا ئوخشاش بولغانلىقى ئۈچۈنلا قايتىپ كېلىدۇ . شۇڭا ، تاۋار ئوبوروتىنىڭ بىۋاسىتە پۇلغا ئۆتىدىغان ھەرىكەت شەكلى پۇلنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىدىن ئۇزلۇكسىز يىراقلىشىشىدىن ، پۇلنىڭ بىر تاۋار ئىگىسى قولىدىن يەنە بىر تاۋار ئىگىسى قولىغا ئۆتۈشىدىن ياكى پۇل ئوبوروتىدىن (currency, cours de la monnaie) ئىبارەت .

پۇل ئوبوروتى ئەينى بىر جەرياننىڭ ئۇزلۇكسىز ، بىر خىلدا تەكرارلىنىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ . تاۋار ھامان ساتقۇچى تەرەپتە بولىدۇ ، پۇل ھامان سېتىۋېلىش ۋاستىسى سۈپىتىدە سېتىۋالغۇچى تەرەپتە بولىدۇ . پۇل تاۋار باھاسىنى رېئاللاشتۇرغان چاغدا ئۆز فۇنكسىيىسىنى سېتىۋېلىش ۋاستىسى سۈپىتىدە ئۆتەيدۇ . ھالبۇكى ، تاۋار باھاسىنى رېئاللاشتۇرغان ، تاۋارنى ساتقۇچىنىڭ قولىدىن سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىغا ئۆتكۈزگەن چاغدا ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۆزىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش جەريانىنى باشقا بىر تاۋار بىلەن قايتا تەكرارلاش ئۈچۈن سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىدىن ئايرىلىپ ساتقۇچىنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ . پۇل ھەرىكىتىنىڭ بىر تەرەپلىمە شەكلى تاۋار ھەرىكىتىنىڭ ئىككى تەرەپلىمە شەكلىدىن

بارلىققا كېلىدۇ ، بۇ نۇقتا ئىقابلانغان بولىدۇ . تاۋار ئوبوروتىنىڭ خۇسۇسىيىتى ئەكسىچە تاشقى كۆرۈنۈشنى پەيدا قىلىدۇ . تاۋارنىڭ بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىدە پۇلنىڭ ھەرىكىتىلا ئىپادىلىنىپ قالماي ، تاۋارنىڭ ئۆزىنىڭ ھەرىكىتىمۇ ئىپادىلىنىدۇ ؛ ھالبۇكى تاۋارنىڭ ئىككىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىدە پۇلنىڭ ھەرىكىتىلا ئىپادىلىنىدۇ . تاۋار ئوبوروتىنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا پۇل بىلەن ئورۇن ئالماشتۇرىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىرگە ، ئۇنىڭ ئىستېمال فورماتسىيىسى ئوبوروتتىن ئايرىلىپ ئىستېمال ساھەسىگە ئۆتىدۇ .[74] ئۇنىڭ ئورنىنى ئۇنىڭ قىممەت فورماتسىيىسى ياكى پۇل ئىقابىنى كىيگەن شەكلى ئالىدۇ . تاۋار ئۆزىنىڭ تەبىئىي تاشقى تونىغا ئورالغان بولماستىن ، بەلكى ئالتۇن تونغا ئورۇنۇپ ئوبوروتنىڭ كېيىنكى يېرىم باسقۇچىدىن ئۆتىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، ھەرىكەتنىڭ ئۈزلۈكسىزلىكى پۈتۈنلەي پۇلغا خاس بولىدۇ ؛ بۇ ھەرىكەت تاۋار ئۈچۈن ئېيتقاندا قارىمۇقارشى ئىككى جەرياننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، لېكىن پۇلنىڭ ئۆز ھەرىكىتىنىڭ پەقەت بىرلا جەريانى بولىدۇ ، يەنى پۇل يېڭى-يېڭى تاۋارلار بىلەن ئورۇن ئالماشتۇرۇپ تۇرىدۇ . شۇڭا ، تاۋار ئوبوروتىنىڭ نەتىجىسى ، يەنى بىر تاۋارنىڭ ئورنىنى يەنە بىر تاۋارنىڭ ئېلىشى تاۋارنىڭ ئۆزىدىكى شەكىل ئۆزگىرىشىدىن ئەمەس ، بەلكى پۇلنىڭ ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ئۆتىشىدىن كېلىپ چىققاندەك ، ئوبوروت ۋاستىسى بولغان پۇلنىڭ ھەرىكەت قىلالمايدىغان تاۋارنى ئوبوروت قىلدۇرۇپ ، تاۋارنى ئىستېمال قىممىتى يوق دەپ قارايدىغان كىشىلەرنىڭ قولىدىن

(74) تاۋار ئۇدا سېتىلىپ تۇرغان تەقدىردىمۇ (بۇ يەردە بۇنداق ھادىسە بىزگە ئۇچراپ باقمىدى) ، ئۇ ئەڭ ئاخىرقى قېتىم سېتىلغاندا ئوبوروت ساھەسىدىن چېكىنىپ، تۇرمۇش ۋاستىسى ياكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى بولۇش ئۈچۈن، ئىستېمال ساھەسىگە كىرىدۇ.



ئىستېمال قىممىتى بار دەپ قارايدىغان كىشىلەرنىڭ قولىغا ئۆتكۈزگەندەك ، شۇنداقلا ھامان پۇلنىڭ ھەرىكەت يۆنىلىشىگە قارىمۇقارشى يۆنىلىشتە ھەرىكەت قىلىۋاتقاندەك تۇيغۇ بېرىدۇ . پۇل تاۋارنى ئوبوروت ساھەسىدىن ئۈزلۈكسىز ئايرىپ چىقىش بىلەن بىرگە ، تاۋارنىڭ ئوبوروت ساھەسىدىكى ئورنىنى ئۈزلۈكسىز ئىگىلەپ ، ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىدىن ئۈزلۈكسىز يىراقلىشىدۇ . شۇڭا ، پۇل ھەرىكىتى تاۋار ئوبوروتىنىڭ ئىپادىلىنىشى بولسىمۇ ، لېكىن تاۋار ئوبوروتى ئەكسىچە پۇل ھەرىكىتىنىڭ نەتىجىسىدەك كۆرۈنىدۇ .[75]

يەنە بىر تەرەپتىن ، پۇلنىڭ ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسىگە ئىگە بولۇشىدىكى سەۋەب شۇكى ، پۇل تاۋاردىن مۇستەقىل ئايرىلىپ چىققان قىممەت . شۇڭا ، پۇلنىڭ ئوبوروت ۋاستىسى سۈپىتىدىكى ھەرىكىتى ئەمەلىيەتتە تاۋارنىڭ ئۆزىگە خاس شەكىل ھەرىكىتىدۇر . دېمەك ، بۇنداق ھەرىكەتمۇ مۇقەررەر يوسۇندا پۇل ئوبوروتىدا ئەكس ئېتىدۇ . ئالايلۇق ، كاناپ ئالدى بىلەن ئۆزىنىڭ تاۋار شەكلىنى پۇل شەكلىگە ئايلاندۇرىدۇ . ئاندىن ئۇنىڭ بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى G – W نىڭ ئاخىرقى نۇقتىسى ، يەنى پۇل شەكلى ئۇنىڭ ئىككىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى G-W (يەنى قايتا ئىنجىلغا ئايلىنىشى) نىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا ئايلىنىدۇ . لېكىن بۇ ئىككى شەكىل ئۆزگىرىشنىڭ ھەر بىرى تاۋار بىلەن پۇلنىڭ ئالمىشىشى ، بۇ ئىككىسىنىڭ ئورۇن ئالمىشىشى نەتىجىسىدە ئەمەلگە ئاشىدۇ . ئەينى بىر پۇللار تاۋارنىڭ ئالمىشىش فورماتسىيىسى سۈپىتىدە ساتقۇچىنىڭ قولىغا

(75) «ئۇنىڭ(پۇلنىڭ) مەھسۇلات ئۇنىڭغا يوكلىگەن ھەرىكىتىدىن باشقا ھەرىكىتى يوق.»(لې تروسنې «قىممەت، ئوبوروت، سانائەت، ئىچكى-تاشقى سودىدىن ئىجتىمائىي مەنپەئەتكە تەقرىز»، 885 -بەت)

كىرىدۇ، ئاندىن تاۋارنىڭ مۇتلەق قولدىن قولغا ئۆتكۈزگىلى بولىدىغان فورماتسىيىسى سۈپىتىدە ئۇنىڭ قولدىن چىقىپ كېتىدۇ. بۇ پۇللارنىڭ ئورنى ئىككى قېتىم ئالمىشىدۇ. كاناپنىڭ بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى بۇ پۇللارنى كاناپ توقۇغۇچىنىڭ چۆنتىكىگە كىرگۈزىدۇ، كاناپنىڭ ئىككىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى بۇ پۇللارنى يەنە ئۇنىڭ چۆنتىكىدىن چىقىرىۋېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئەينى بىر تاۋارنىڭ بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى ئىككى شەكىل ئۆزگىرىشى پۇلنىڭ ئىككى قېتىم قارىمۇقارشى يۆنىلىشتىكى ئورۇن ئالمىشىشىدا ئەكس ئېتىدۇ.

ئەكسىچە، تاۋاردا بىر تەرەپلىك فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش بولسا، مەيلى ئۇ سېتىشلا بولسۇن ياكى سېتىۋېلىشلا بولسۇن، ئۇ ھالدا بۇ پۇلنىڭ ئورنى بىرلا قېتىم ئالمىشىدۇ. پۇلنىڭ ئىككىنچى قېتىملىق ئورۇن ئالمىشىشى ھامان تاۋارنىڭ ئىككىنچى قېتىملىق فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنى، پۇلنىڭ يەنە تاۋارغا ئايلىنىشىنى ئىپادىلەيدۇ. ئەينى بىر پۇللارنىڭ تەكرار-تەكرار ئورۇن ئالمىشىشى بىر تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش قاتارىنى ئەكس ئەتتۇرۇپلا قالماي، پۈتكۈل تاۋار دۇنياسىنىڭ سانسىز فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنىڭ گىرەلىشىپ كەتكەن مۇناسىۋىتىنى ئەكس ئەتتۇرىدۇ. ئۆز ئۆزىدىن مەلۇمكى، بۇلارنىڭ ھەممىسى مۇشۇ يەردە تەكشۈرۈلىدىغان ئاددىي تاۋار ئوبوروتى شەكلىگىلا باب كېلىدۇ.

ھەر بىر تاۋار ئوبوروت جەريانىدا تۇنجى قەدەم تاشلىغان، يەنى تۇنجى شەكىل ئۆزگىرىشىنى ھاسىل قىلغان ھامان ئوبوروتتىن چىقىدۇ، ئۇنىڭ ئورنىنى ھامان ئوبوروتقا كىرگەن يېڭى بىر تاۋار ئىگىلەيدۇ. ئەكسىچە، ئوبوروت ۋاستىسى بولغان پۇل ئوبوروت ساھەسىدە تۇرۇپ قېلىۋېرىدۇ ۋە دائىم قولدىن قولغا ئۆتۈپ



تۇرىدۇ. شۇ سەۋەبتىن بۇ يەردە ئوبوروت ساھەسى ئۈزلۈكسىز ھالدا زادى قانچىلىك پۇلنى ئۆزىگە جەلپ قىلىپ تۇرىدۇ دېگەن سوئال تۇغۇلىدۇ.

بىر مەملىكەتتە، تاۋارنىڭ تەڭلا بولىدىغان، شۇ سەۋەبلىك ماكاندا بىللە داۋام قىلىدىغان بىر تەرەپلىمە فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشلىرى كۈندە كۆپلەپ يۈز بېرىپ تۇرىدۇ، باشقىچە ئېيتقاندا، تاۋار بىر تەرەپتىن سېتىلىپ تۇرىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن سېتىۋېلىنىپ تۇرىدۇ. تاۋار ئۆزىنىڭ باھاسى جەھەتتە مۇئەييەن تەسەۋۋۇردىكى پۇل مىقدارىغا تەڭ بولۇپ قالغان بولىدۇ. چۈنكى بۇ يەردە تەكشۈرۈلىدىغان ئوبوروتنىڭ بىۋاسىتە شەكلى تاۋار بىلەن پۇلنى ھامان جىسىم سۈپىتىدە بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى قىلىپ قويىدىغانلىقى، تاۋار سېتىش قۇتۇپىدا، پۇل سېتىۋېلىش قۇتۇپىدا تۇرىدىغانلىقى ئۈچۈن، تاۋار دۇنياسىدىكى ئوبوروت جەريانى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئوبوروت ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارى تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە، پۇل تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىدا ئۇقۇم جەھەتتىن ئىپادىلەنگەن ئالتۇن سوممىسىنى ھەقىقىي ئىپادىلەپ بېرىدۇ. شۇڭا، بۇ ئىككىسىنىڭ سوممىسىنىڭ ئوخشاشلىقى ئۆز-ئۆزىدىن ئايان. لېكىن بىز تاۋار باھاسى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، تاۋار باھاسى ئالتۇن(پۇل ماتېرىيالى)نىڭ ئۆزىنىڭ قىممەت ئۆزگىرىشى بىلەن بىرگە ئۆزگىرىدۇ، ئالتۇننىڭ قىممىتى تۆۋەنلىسە، تاۋارنىڭ باھاسى مۇناسىپ ئۆرلەيدۇ؛ ئالتۇننىڭ قىممىتى ئۆرلىسە، تاۋارنىڭ باھاسى مۇناسىپ تۆۋەنلەيدۇ[1]. تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىدا مۇشۇنداق كۆپىيىش ۋە

[1] مۇشۇ تومنىڭ 184-185-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

ئازىيىشنىڭ كۆرۈلۈشىگە ئەگىشىپ ، ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇلنىڭ مىقدارىمۇ ئوخشاش سەۋىيىدە كۆپىيىشى ياكى ئازىيىشى كېرەك . دەرۋەقە ، بۇ يەردە ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدار ئۆزگىرىشىنى پۇلنىڭ ئۆزى كەلتۈرۈپ چىقارغان بولىدۇ ، لېكىن بۇ ئۆزگىرىشنى پۇلنىڭ ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسى ئەمەس ، بەلكى قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسى كەلتۈرۈپ چىقارغان . ئالدى بىلەن تاۋار باھاسى پۇل قىممىتى بىلەن تەتۈر تاناسىپلىق ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ ، كېيىن ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارى تاۋار باھاسى بىلەن ئوڭ تاناسىپلىق ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ . مەسىلەن ، ئالتۇننىڭ قىممىتى تۆۋەنلىمىسىمۇ ، كۈمۈش ئالتۇننىڭ ئورنىدا قىممەت ئۆلچىمى بولسا ، ياكى كۈمۈشنىڭ قىممىتى ئاشمىسىمۇ ، ئالتۇن كۈمۈشنىڭ قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىنى يوقىتىۋەتسە ، ئۇ ھالدا تامامەن ئوخشاش ئەھۋال يۈز بېرىدۇ . ئالدىنقى ئەھۋالدا ، ئوبوروت قىلىنىدىغان كۈمۈش ئىلگىرىكى ئالتۇندىن كۆپىيىدۇ ، كېيىنكى ئەھۋالدا ئوبوروت قىلىنىدىغان ئالتۇن كۈمۈشتىن ئازىيىدۇ . ھەر ئىككىلا ئەھۋالدا ، پۇل ماتېرىيالىنىڭ قىممىتى ، يەنى قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان تاۋار قىممىتىدە ئۆزگىرىش بولىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن تاۋار قىممىتىنىڭ باھا ئىپادىلىرىدىمۇ ئۆزگىرىش بولىدۇ ، بۇ باھانى رېئاللاشتۇرىدىغان ئوبوروت پۇل مىقدارىدىمۇ ئۆزگىرىش بولىدۇ . بىز تاۋار ئوبوروتى ساھەسىدە يوچۇق بارلىقىنى ، ئالتۇن (كۈمۈش ، ئىشقىلىپ پۇل ماتېرىيالى) مۇئەييەن قىممەتكە ئىگە تاۋار سۈپىتىدە بۇ يوچۇقتىن ئوبوروت ساھەسىگە كىرىدىغانلىقىنى بىلدۇق .[1] پۇل قىممەت ئۆلچىمى

① مۇشۇ تومنىڭ 174-بېتىگە قاراڭ . ——تۈزگۈچىدىن



فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەندە ، يەنى باھانى بېكىتىپ بەرگەندە ، بۇنداق قىممەت ئالدىنقى شەرت سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . مەسىلەن ، قىممەت ئۆلچىمىنىڭ ئۆزىنىڭ قىممىتى تۆۋەنلەپ كەتسە ، بۇ ھال ئالدى بىلەن ئەتىۋار مېتاللار چىقىدىغان جاينىڭ ئۆزىدە تاۋار سۈپىتىدىكى مۇشۇ مېتاللار بىلەن بىۋاستە ئالماشتۇرىلىدىغان تاۋارلارنىڭ باھا ئۆزگىرىشىدە ئىپادىلىنىدۇ . ئەمما باشقا خېلى زور بىر قىسىم تاۋارلار خېلى ئۇزۇن مەزگىلگىچە قىممەت ئۆلچىمىنىڭ ئەمدى كونىراپ خىيالىي قىممىتى بولۇپ قالغان قىممىتى بويىچە داۋاملىق باھالىنىۋېرىدۇ ، بولۇپمۇ بۇرژۇئازىيە جەمئىيىتىنىڭ ئانچە تەرەققىي قىلمىغان باسقۇچىدا شۇنداق بولىدۇ . لېكىن تاۋارلار ئوتتۇرىسىدىكى قىممەت مۇناسىۋىتى سەۋەبلىك ، بىر تاۋار يەنە بىر تاۋارغا تەسىر كۆرسىتىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بۇ تاۋارلارنىڭ ئالتۇن باھاسى ياكى كۈمۈش باھاسى تاۋار قىممىتىنىڭ ئۆزىدىن بەلگىلىنىدىغان نىسبەت بىلەن بىرلىككە كېلىپ ، ئەڭ ئاخىرى بارلىق تاۋارلارنىڭ قىممىتى مۇناسىپ ھالدا پۇل مېتاللىرىنىڭ يېڭى قىممىتى بويىچە باھالىنىدىغان بولىدۇ . مۇشۇنداق بىرلىككە كېلىش جەريانىغا ئەگىشىپ ، ئەتىۋار مېتاللار ئۈزلۈكسىز كۆپىيىدۇ ، چۈنكى ئۇلار ئۆزلىرى بىلەن بىۋاستە ئالماشتۇرۇلغان تاۋارلارنىڭ ئورنىدا ئوبوروت بازىرىغا كىرگەن بولىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، تاۋارنىڭ ئۆزگەرگەن باھاسى قانچىلىك ئومۇملاشسا ، ياكى تاۋارنىڭ قىممىتى مېتالنىڭ تۆۋەنلەپ ھەمدە داۋاملىق تۆۋەنلەپ مەلۇم بىر نۇقتىغا بارغاندىكى يېڭى قىممىتى بويىچە قانچىلىك باھالانسا ، رېئاللاشقان تاۋار باھاسىغا كېرەكلىك ئەتىۋار مېتالنىڭ مىقدارىمۇ كۆپىيىپ ئوخشاش سەۋىيىگە يەتكەن بولىدۇ . ئالتۇن ، كۈمۈش كانلىرى يېڭىدىن بايقالغاندىن كېيىن كۆرۈلگەن پاكىتلارنى بىر

تەرەپلىمە كۆزىتىش نەتىجىسىدە، 17-ئەسىردە، بولۇپمۇ 18-ئەسىردە بەزىلەر تاۋار باھاسىنىڭ ئۆرلىشى تېخىمۇ كۆپ ئالتۇن، كۈمۈشنىڭ ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەنلىكىدىن بولغان دېگەن خاتا يەكۈننى چىقاردى. ئەمدى ئالتۇننىڭ قىممىتى بەلگىلەپ قويۇلغان دەپ پەرەز قىلايلى، ئەمەلىيەتتە باھانى مۆلچەرلىگەن شۇ پەيتنىڭ ئۆزىدە ئالتۇننىڭ قىممىتى ھەقىقەتەن بەلگىلەپ قويۇلغان بولىدۇ.

دېمەك، مۇشۇنداق ئالدىنقى شەرت ئاستىدا، ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارى رېئاللىشىش ئالدىدا تۇرغان تاۋار باھالىرىنىڭ ئومۇمىي سوممىلىرىغا باغلىق بولىدۇ. بىز ھەر بىر تاۋارنىڭ باھاسى بەلگىلەپ قويۇلغان دەپ پەرەز قىلساق، روشەنكى، تاۋار باھالىرىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى ئوبوروت جەريانىدىكى تاۋار مىقدارىغا باغلىق بولىدۇ. سەللا باش قاتۇرىدىغان بولساق، 1 كۋارتېر بۇغداينىڭ قىممىتى 2 فوند ستېرلىڭ، 100 كۋارتېر بۇغداينىڭ قىممىتى 200 فوند ستېرلىڭ، 200 كۋارتېر بۇغداينىڭ قىممىتى 400 فوند ستېرلىڭ بولىدىغانلىقىنى، ۋەھاكازالارنى بىلىمىز. دېمەك، بۇغداينى ساتقاندا بۇغداي مىقدارىنىڭ ئېشىپ بېرىشى بىلەن بىرگە، ئۇنىڭ بىلەن ئورۇن ئالماشىدىغان پۇل مىقدارىمۇ ئېشىپ بارىدۇ.

تاۋارنىڭ مىقدارى مۇقىم دەپ پەرەز قىلساق، ئوبوروتتىكى پۇل مىقدارى تاۋار باھاسىنىڭ تەۋرىنىپ تۇرۇشىغا ئەگىشىپ كۆپىيىپ ياكى ئازىيىپ تۇرىدۇ. تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى تاۋار باھاسىنىڭ ئۆزگىرىپ تۇرۇشى ئارقىسىدا كۆپىيىپ ياكى ئازىيىپ تۇرغاچقا، ئوبوروتتىكى پۇل مىقدارىمۇ كۆپىيىپ ياكى ئازىيىپ تۇرىدۇ. بۇنىڭدا ھەممە تاۋار باھاسىنىڭ تەڭلا ئۆرلىشى ياكى چۈشۈشىنىڭ زادىلا ھاجىتى يوق.



ئوبوروتتىكى بارلىق تاۋارلارنىڭ رېئاللاشتۇرۇلىدىغان ئومۇمىي باھا سوممىسىنى يېتەرلىك ئاشۇرۇش ياكى چۈشۈرۈش، شۇنىڭ بىلەن ئوبوروتقا كىرىدىغان پۇلنى كۆپەيتىش ياكى ئازايتىش ئۈچۈن، بەزى ئاساسلىق تاۋارلار باھاسىنىڭ بىر خىل ئەھۋالدا ئۆرلىشى ياكى يەنە بىر خىل ئەھۋالدا چۈشۈشىلا كۇپايە قىلىدۇ. تاۋار باھاسىنىڭ ئۆزگىرىشى مەيلى ئەمەلىي قىممەت ئۆزگىرىشىنى ئەكس ئەتتۈرسۇن ياكى پەقەت بازار باھاسىدىكى داۋالغۇشنى ئەكس ئەتتۈرسۇن، ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارى ئۇچرايدىغان تەسىر ئوخشاش بولىدۇ.

بىر-بىرى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولغان، بىرلا ۋاقىتتا يۈز بېرىدىغان، شۇنىڭ بىلەن ماكاندا بىللە داۋام قىلىدىغان بىرقانچە سېتىش پائالىيىتى ياكى قىسمەن فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش بولۇۋاتىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى، ئالايلۇق، 1 كۋارتېر بۇغداي، 20 يارد كاناپ، 1 ئىنجىل، 4 گاللون مەي بىرلا ۋاقىتتا سېتىلىۋاتىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. ھەر بىر خىل تاۋارنىڭ باھاسى 2 فوند ستېرلىڭ بولسا، رېئاللىشىش ئالدىدا تۇرغان ئومۇمىي باھا سوممىسى 8 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ، ئۇنداقتا 8 فوند ستېرلىڭ پۇل ئوبوروتقا كىرىشى لازىم. ئەكسىچە، ئەگەر بۇ تۆت خىل تاۋار بىز يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەن فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشلەر قاتارىنىڭ ھالقىلىرىدىن، يەنى 1 كۋارتېر بۇغداي — 2 فوند ستېرلىڭ — 20 يارد كاناپ — 2 فوند ستېرلىڭ — 1 ئىنجىل — 2 فوند ستېرلىڭ — 4 گاللون مەي — 2 فوند ستېرلىڭدىن ئىبارەت بولسا، ئۇنداقتا، 2 فوند ستېرلىڭ بۇ تاۋارلارنى تەرتىپ بويىچە ئوبوروتقا كىرگۈزىدۇ، چۈنكى ئۇ ئۇلارنىڭ باھالىرىنى تەرتىپ بويىچە رېئاللاشتۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن 8 فوند ستېرلىڭ ئومۇمىي باھا سوممىسى ئاخىرىدا مەيپۇرۇشنىڭ قولىدا قالىدۇ.

بۇ 2 فوند ستېرلىڭ تۆت قېتىملىق ئوبوروتنى ئورۇنلايدۇ . ئەينى بىر پۇلنىڭ مۇشۇنداق تەكرار ئورۇن ئالماشتۇرۇشى ھەم تاۋاردا ئىككى ياقلىملىق شەكىل ئالمىشىشى يۈز بېرىدىغانلىقىنى ، تاۋارنىڭ بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان ئىككى ئوبوروت باسقۇچىدىن ئۆتىدىغان ھەرىكىتىنى ئىپادىلەيدۇ ، ھەم تۇرلۇك تاۋارلارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشلىرىنىڭ ئۆزئارا چىرمىشىپ كېتىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ .[76] بۇ جەريان بېسىپ ئۆتىدىغان ، بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان ۋە بىر-بىرىنى تولۇقلايدىغان باسقۇچلار بولۇپ ، ئۇ ماكان جەھەتتە تەڭ داۋام قىلالمايدۇ ، زامان جەھەتتىلا بىرىنىڭ كەينىدىن بىرى داۋام قىلىدۇ . شۇ سەۋەبتىن ، ۋاقىت بۇ جەرياننىڭ ۋاقتىنى ئۆلچەيدىغان ئۆلچەمگە ئايلىنىدۇ ، يەنى پۇل ئوبوروتىنىڭ تېزلىكى ئەينى شۇ پۇلنىڭ مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدىكى ئوبوروت قېتىم سانى بىلەن ئۆلچىنىدۇ . مەسىلەن ، يۇقىرىدىكى تۆت خىل تاۋارنىڭ ئوبوروت جەريانى بىر كۈن داۋام قىلىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى . بۇنداقتا ، رېئاللىشىدىغان ئومۇمىي باھا سوممىسى 8 فوند ستېرلىڭ ، ئەينى شۇ پۇلنىڭ بىر كۈن ئىچىدە قىلىنغان ئوبوروتىنىڭ قېتىم سانى تۆت قېتىم ، ئوبوروت قىلىنغان پۇل مىقدارى 2 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ ، ياكى مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە ئوبوروت جەريانى بويىچە ئېيتقاندا مۇنداق بولىدۇ : ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان پۇل

(76) «دەل مەھسۇلاتنىڭ ئۆزى ئۇنى (پۇلنى) ھەرىكەتلەندۈرىدۇ، ئۇنى ئوبوروتقا قاتناشتۇرىدۇ... ئۇ(پۇل)نىڭ ھەرىكەت تېزلىكى ئۇنىڭ سانىنى تولۇقلىيالايدۇ. زۆرۈر تېپىلغاندا، مىنۇتمۇ توختىماي بىر ئادەمنىڭ قولىدىن يەنە بىر ئادەمنىڭ قولىغا ئۆتۈپ تۇرىدۇ.(لې تروسنې «قىممەت، ئوبوروت، سانائەت، ئىچكى-تاشقى سودىدىن ئىجتىمائىي مەنپەئەتكە تەقرىز»، 915-،916-بەتلەر)



مىقدارى = تاۋارلارنىڭ ئومۇمىي باھا سوممىسى / نامداش پۇللارنىڭ ئوبوروت قېتىم سانى بولىدۇ .

بۇ ھەممە يەرگە باب كېلىدىغان قانۇنىيەت . مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە ، بىر دۆلەتنىڭ ئوبوروت جەريانى ئىككى تەرەپنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ : بىر تەرەپتىن ، نۇرغۇن تارقاق ، تەڭلا يۈز بەرگەن ۋە ماكاندا بىللە داۋام قىلىدىغان سېتىش (ياكى سېتىۋېلىش) ياكى جۈزئىي فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش بولىدۇ ، بۇ داۋامدا ئەينى شۇ پۇل بىرلا قېتىم ئورۇن ئالماشتۇرىدۇ ياكى بىرلا قېتىم ئوبوروتقا قاتنىشىدۇ ؛ يەنە بىر تەرەپتىن ، بەزىلىرى پاراللېل ئېلىپ بېرىلىدىغان ، بەزىلىرى چىرمىشىپ كەتكەن نۇرغۇن ھالقىلارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش قاتارى بولىدۇ ، بۇ داۋامدا ئەينى شۇ پۇل كۆپ قېتىم ئوبوروتقا قاتنىشىدۇ . لېكىن ، ئوبوروت داۋامىدىكى بارلىق نامداش پۇللارنىڭ ئومۇمىي ئوبوروت قېتىم سانىدىن ھەربىر پۇلنىڭ ئوتتۇرىچە ئوبوروت قېتىم سانىغا ياكى پۇل ئوبوروتىنىڭ ئوتتۇرىچە تېزلىكىگە ئېرىشكىلى بولىدۇ . مەسىلەن ، ھەر كۈنلۈك ئوبوروت جەريانى باشلانغاندا ئوبوروتقا كىرگەن پۇل مىقدارى ئەلۋەتتە ئوخشاش زامان ۋە ماكاندا تەڭ ئوبوروت قىلىنىۋاتقان تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىغا باغلىق بولىدۇ . لېكىن ، بۇ جەرياننىڭ ئىچىدە ، ھەر بىر پۇل باشقا بىر پۇل ئالدىدا جاۋابكار بولىدۇ ، دېيىشكە بولىدۇ . ئەگەر بىر پۇل ئوبوروت سۈرئىتىنى تېزلەتسە ، يەنە بىر پۇل ئوبوروت سۈرئىتىنى ئاستىلىتىدۇ ، ھەتتا ئوبوروت ساھەسىدىن چېكىنىپ چىقىدۇ ، چۈنكى ئوبوروت ساھەسى شۇنداق بىر ئالتۇن مىقدارىنى قوبۇل قىلىدۇكى ، بۇ ئالتۇن مىقدارى ئۇنىڭ ئايرىم-ئايرىم ئېلېمېنتلىرىنىڭ ئوتتۇرىچە ئوبوروت قېتىم سانىغا كۆپەيتىلگەندىن كېيىن ، رېئاللىشىدىغان باھا ئومۇمىي سوممىسىغا

تەڭ بولۇشى كېرەك. شۇڭا، پۇلنىڭ ئوبوروت قېتىم سانى كۆپەيسە، ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇل مىقدارى ئازىيىپ بارىدۇ. پۇلنىڭ ئوبوروت قېتىم سانى ئازايسا، پۇل مىقدارى كۆپىيىپ بارىدۇ. ئوتتۇرىچە ئوبوروت سۈرئىتى بېكىتىلگەن بولسا، ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسى ئۆتەيدىغان پۇلنىڭ مىقدارىمۇ بېكىتىلگەن بولىدۇ، شۇڭا، 1 فوند ستېرلىڭ قىممەتتىكى پۇل ئوبوروتقا قاتناشتۇرۇلسا، ئوبوروت داۋامىدا ئوخشاش مىقداردىكى سوۋېرېنغا ئېرىشكىلى بولىدۇ — بۇ بارلىق بانكىلارغا ناھايىتى ئايدىڭ ئۇسۇل.

پۇل ئوبوروتى تاۋار ئوبوروتى جەريانىنىلا، يەنى تاۋارنىڭ ئۆزئارا قارىمۇقارشى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش نەتىجىسىدە رېئاللاشقان ئايلىنىشىنىلا ئىپادىلىگەنىكەن، ئۇ ھالدا پۇل ئۆزگىرىشىنىڭ سۈرئىتىمۇ تاۋاردىكى شەكىل ئۆزگىرىشىنىڭ سۈرئىتىنى، فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش قاتارىنىڭ ئۈزلۈكسىز چىرمىشىشى، ماددا ئالمىشىشىنىڭ شىددەتلىكلىكى، تاۋارنىڭ ئوبوروت ساھەسىدىن تېزلىكتە چېكىنىپ چىقىشى ھەمدە شۇ تېزلىكتە يېڭى مەھسۇلات تەرىپىدىن ئورۇن ئىگىلەيدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. شۇنداق قىلىپ پۇل ئوبوروتى تېزلەشسە، ئۆزئارا قارىمۇقارشى بولغان، بىر-بىرىنى تولۇقلايدىغان باسقۇچ نامايان بولىدۇ — ئىستېمال فورماتسىيىسىدىن قىممەت فورماتسىيىسىگە ئايلىنىدۇ، يەنە قىممەت فورماتسىيىسىدىن ئىستېمال فورماتسىيىسىگە ئايلىنىدۇ — مۇشۇنداق ئېقىن سۇدەك بىرلىك، يەنى سېتىش بىلەن سېتىۋېلىشتىن ئىبارەت ئىككى جەرياننىڭ ئېقىن سۇدەك بىرلىكى ئىشقا ئاشىدۇ. ئەكسىچە، پۇل ئوبوروتى ئاستىلىسا، بۇ ئىككى جەريان قارىمۇقارشى بولغان مۇستەقىل ئىككى باسقۇچقا ئايرىلىپ كەتكەنلىكىنى، شەكىل ئۆزگىرىشىنىڭ



توختاپ قالغانلىقىنى، بۇنىڭ نەتىجىسىدە ماددا ئالمىشىشىنىڭ توختاپ قالغانلىقىنى نامايان قىلىدۇ. بۇنداق توختاپ قېلىشنىڭ نېمە سەۋەبتىن يۈز بەرگەنلىكىنى ئوبوروتنىڭ ئۆزىدىن دەرۋەقە كۆرگىلى بولمايدۇ. ئوبوروت مۇشۇنداق ھادىسىنىڭ بارلىقىنىلا نامايان قىلىپ بېرىدۇ، خالاس. ئادەتتە كىشىلەر پۇل ئوبوروتى ئاستىلىغاندا، پۇلنىڭ ئوبوروت ساھەسىنىڭ ھەرقايسى نۇقتىلىرىدىكى كۆرۈلۈش بىلەن يوقىلىش قېتىم سانىنىڭ ئازايغانلىقىنى كۆرگەندىن كېيىن، ناھايىتى ئوڭايلا بۇنداق ھادىسە ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارى يېتەرلىك بولمىغانلىقتىن كۆرۈلگەن دەپ چۈشەندۈرىدۇ.[77]

بۇنىڭدىن كۆرگىلى بولىدۇكى، ھەر بىر مەزگىل ئىچىدە ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان پۇلنىڭ ئومۇمي

(77) «پۇل... سېتىۋېلىش بىلەن سېتىشنىڭ ئومۇمي ئۆلچىمى بولغانلىقتىن نەرسىسىنى ئالدىغان ئادەم تاپالمىغان ھەر بىر ساتارمەن دۆلەت ئىچىدە پۇل يېتىشمىگەنلىكتىن ناۋىرىمنى سابالمىۋاتقانلار ئوخشايمەن دەپ قارايدۇ؛ شۇنداق قىلىپ ھەممىلا يەردە پۇل يېتىشمەيۋاتىدۇ دەپ ۋايساپ يۈرىدۇ. ھالبۇكى بۇ بىر چوڭ خاتالىق... پۇل يېتىشمەيۋاتىدۇ دەپ ۋايساۋاتقانلارنىڭ مەقسىدى نېمە؟... ئىجارىكەش دېھقان ۋايسايدۇ... ئۇ، دۆلەتتە پۇل كۆپرەك بولسا، مېلىم ياخشى باھاغا سېتىلاتتى دەپ قارايدۇ. قارىغاندا، ئۇ پۇلغا موھتاج بولماستىن، بەلكى ساتماقچى بولغان ئەمما ساتالمايۋاتقان ئاشلىق ۋە چارۋىسىنى ياخشى باھاغا سېتىۋېلىش ئوخشايدۇ... ئۇ نېمىشقا ياخشى باھاغا ساتالمايدۇ؟... 1. ياكى دۆلەت ئىچىدە ئاشلىق ۋە چارۋا بەك كۆپ، بازارغا كىرگەنلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئۇنىڭغا ئوخشاش ساتىدىغانلار بولۇپ، ئالىدىغانلار ئاز ساندا؛ 2. ياكى نورمال ئېكسپورت مىقدارى ئازىيىپ كەتكەن... 3. ياكى ئىستېمال ئازايماقتا، مەسىلەن، كىشىلەر نامراتلىقتىن ئىستېمال خىراجىتىنى ئىلگىرىكىدەك ئۇنداق كۆپ چىقىم قىلالمايۋاتقان بولۇشى مۇمكىن. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىجارىكەش دېھقاننىڭ مېلىنى سېتىشقا ياردىمى بولىدىغىنى پۇلنى كۆپەيتىش بولماستىن، بازار كاساتچىلىقىنى ھەقىقىي كەلتۈرۈپ چىقارغان بۇ ئۈچ سەۋەبنىڭ خالىغان بىرىنى يوقىتىشتۇر... توپ ساتقۇچىلار بىلەن پارچە ساتقۇچىلارمۇ ئوخشاشلا پۇلغا موھتاج، بازار كاساتچىلىقى بولغانلىقتىن، ئۇلار ئۆز مېلىنى سېتىپ چىقىرىشقا ئالدىرايدۇ... بايلىق قولدىن قولغا ئۈزلۈكسىز ئۆتۈپ تۇرغاندىلا، دۆلەت گۈللىنەلەيدۇ.» (سېر دادلېي نورسنىڭ «سودا نەزەرىيىسى» دىن ئېلىندى، 1691 ـ يىل لوندون نەشرى 11-15 ـ بەتلەر). گېررنشۋاندنىڭ ئالدامچىلىق تاكتىكىلىرىنى مۇنداق ئومۇملاشتۇرۇشقا بولىدۇ: تاۋارنىڭ خۇسۇسىيىتىدىن بارلىققا كەلگەن ھەمدە تاۋار ئوبوروتىدا ئىپادىلەنگەن زىددىيەتنى ئوبوروت ۋاستىسىنى كۆپەيتىش يولى بىلەن يوقاتقىلى بولىدۇ. ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ يېتەرلىك بولماسلىقى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە ئوبوروت جەريانىدىكى توختاپ قېلىشنى

مىقدارى بىر تەرەپتىن، ئوبوروت بولۇۋاتقان تاۋار دۇنياسىنىڭ ئومۇمىي باھا سوممىسىغا باغلىق بولىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، مۇشۇ تاۋار دۇنياسىنىڭ بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان ئوبوروت جەريانىنىڭ تېز ياكى ئاستا يۈرۈشۈپ تۇرۇشىغا باغلىق بولىدۇ، بۇنداق يۈرۈشۈپ تۇرۇش ئەينى پۇلنىڭ ئومۇمىي باھا سوممىسىنىڭ قانچىلىك قىسمىنى رېئاللاشتۇرالايدىغانلىقىنى بەلگىلەيدۇ. لېكىن، تاۋار باھالىرىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى ئۆز نۆۋىتىدە ھەر بىر تاۋار مىقدارىنى ۋە باھاسىنى بەلگىلەيدۇ. باھانىڭ ئۆزگىرىشى، ئوبوروتتىكى تاۋار مىقدارى، پۇلنىڭ ئوبوروت سۈرئىتىدىن ئىبارەت ئۈچ ئامىل تۈرلۈك يۆنىلىش ۋە تۈرلۈك نىسبەت بويىچە ئۆزگىرىشى مۇمكىن، شۇڭا، رېئاللىشىش ئالدىدا تۇرغان ئومۇمىي باھا سوممىسىنىڭ ۋە ئومۇمىي باھا سوممىسى شەرت قىلغان ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارىمۇ خىلمۇخىل گۆرۈپپىلىنىشى مۇمكىن. بۇ يەردە بىز تاۋار باھاسى تارىخىدا ئەڭ مۇھىم ئورۇن تۇتىدىغان بىر قانچە گۆرۈپپىلىنىشنىلا كۆرسىتىپ ئۆتىمىز.

تاۋار باھاسى ئۆزگەرمىگەندە، ئوبوروت قىلىنىۋاتقان تاۋار مىقدارى كۆپىيىشى ياكى پۇل ئوبوروتىنىڭ ئاستىلىشى، ۋەياكى بۇ ئىككى ئەھۋالنىڭ تەڭلا يۈز بېرىشى تۈپەيلىدىن، ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارىمۇ كۆپىيىشى مۇمكىن. ئەكسىچە، تاۋار مىقدارى ئازايسا ياكى پۇلنىڭ ئوبوروت سۈرئىتى تېزلەشسە، ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارىمۇ ئازىيىشى مۇمكىن.

تاۋار باھاسى ئومۇمىيۈزلۈك ئۆسكەندە، ئوبوروت قىلىنىدىغان

---

كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، دېيىش بىر خىل ئومۇمىيۈزلۈك خاتا سېزىم، لېكىن بۇنىڭدىن ھۆكۈمەتنىڭ «پۇلنى تەڭشەش»تەك رەزىل ۋاستىلەر بىلەن ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ ھەققىي يېتىشمەسلىكىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىشى بۇنداق توختاپ قېلىشقا سەۋەب بولالمايدۇ، دېگەن يەكۈننى ھەرگىز چىقارغىلى بولمايدۇ.



تاۋار مىقدارىنىڭ ئازىيىشى تاۋار باھاسىنىڭ ئۆرلىشى بىلەن ئوخشاش نىسبەتنى ساقلىسا، ياكى ئوبوروت قىلىنىۋاتقان تاۋار مىقدارى ئۆزگەرمەي، پۇلنىڭ ئوبوروت سۈرئىتىنىڭ تېزلىتىلىشى باھانىڭ ئۆرلىشى بىلەن ئوخشاش سۈرئەتتە بولسا، ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارى ئۆزگەرمەسلىكى مۇمكىن. تاۋار مىقدارىنىڭ ئازىيىشى ياكى پۇل ئوبوروتىنىڭ تېزلىشىشى باھانىڭ ئۆرلىشىدىن تېخىمۇ تېز بولسا، ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارى ئازىيىشى مۇمكىن.

تاۋار باھاسى ئومۇمىيۈزلۈك تۆۋەنلىگەندە، تاۋار مىقدارىنىڭ ئېشىشى تاۋار باھاسىنىڭ تۆۋەنلىشى بىلەن ئوخشاش نىسبەتنى ساقلىسا، ياكى پۇل ئوبوروتىنىڭ ئاستىلىشىشى باھانىڭ تۆۋەنلىشى بىلەن ئوخشاش سۈرئەتنى ساقلىسا، ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارى يەنىلا ئۆزگەرمەيدۇ. تاۋار مىقدارىنىڭ كۆپىيىشى ياكى پۇل ئوبوروتىنىڭ ئاستىلىشىشى تاۋار باھاسىنىڭ تۆۋەنلىشىدىن تېخىمۇ تۆۋەن بولسا، ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارى كۆپىيىشى مۇمكىن.

تۈرلۈك ئامىللارنىڭ ئۆزگىرىشى بىر-بىرىنىڭ ئورنىنى تولۇقلاپ تۇرالايدۇ، بۇ ئامىللار ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرسىمۇ، رېئاللاشتۇرۇلىدىغان تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىمۇ، ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇلنىڭ مىقدارىمۇ يەنىلا ئۆزگەرمەيدۇ. شۇڭا، بولۇپمۇ نىسبەتەن ئۇزۇنراق مەزگىلنى كۆزەتسەك، شۇنى بايقايمىزكى، ھەربىر دۆلەتتە ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇل مىقدارىنىڭ ئوتتۇرىچە سەۋىيىسى يۈزەكى ھادىسىگە قاراپ پەرەز قىلغىنىمىزدىكىدىن كۆپ مۇقىم بولىدىكەن؛ دەۋرىيلىنىپ تۇرغان ئىشلەپچىقىرىش كرىزىسى ۋە سودا كرىزىسى كەلتۈرۈپ چىقارغان، شۇنىڭدەك پۇل قىممىتىنىڭ ئۆزىدىكى تاسادىپىي ئۆزگىرىشتىن

كېلىپ چىققان كۈچلۈك داۋالغۇش مەزگىللىدىن باشقا ۋاقىتلاردا ، ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇل مىقدارىنىڭ بۇ ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن چەتنەش دەرىجىسى يۈزەكى ھادىسىگە قاراپ پەرەز قىلغىنىمىزدىكىدىن كۆپ كىچىك بولىدىكەن .

ئوبوروت ۋاسىتىسى ئوبوروت قىلىنىدىغان تاۋارلار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى ۋە پۇل ئوبوروتىنىڭ ئوتتۇرىچە سۈرئىتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ دېگەن بۇ قانۇنىيەتنى[78] يەنە

(78) « بىر دۆلەتتە سودىنى ئىلگىرى سۈرۈش مۇئەييەن مىقدار ۋە نىسبەتتىكى پۇلغا موھتاج، بۇ پۇلنىڭ زىيادە كۆپ ياكى زىيادە ئاز بولۇشى ئوخشاشلا سودىغا زىيان يەتكۈزىدۇ. بۇ خۇددى ئۇششاق پارچە سېتىش كەسپىدە كۈمۈش تەڭگىنى پارچىلاش ۋە ھېسابات قىلىش ئۈچۈن مۇئەييەن مىقداردىكى فارتىنگ زۆرۈر بولىدىغانلىقى، ئەڭ كىچىك بىرلىكتىكى كۈمۈش پۇلمۇ ھېساباتنى بىر تەرەپ قىلالمايدىغانلىقىغا ئوخشايدۇ... سودا-سېتىقتا كېرەكلىك فارتىنگ مىقدارىنىڭ نىسبىتى سېتىۋالغۇچىلارنىڭ سانىغا، ئۇلارنىڭ سېتىۋېلىش قېتىم سانىغا، ئالدى بىلەن ئەڭ كىچىك كۈمۈش پۇلنىڭ قىممىتىگە باغلىق بولىدۇ، ئوخشاشلا، دۆلىتىمىزنىڭ سودىسىغا كېرەكلىك پۇل(ئالتۇن ياكى كۈمۈش پۇل)نىڭ نىسبىتىمۇ ئالماشتۇرۇش قېتىم سانىغا ۋە تۆلەم سوممىسىنىڭ ئاز كۆپلىكىگە باغلىق بولىدۇ.» (ۋىليام پېتتى «باج-سېلىق نەزەرىيىسى» 1667-يىل لوندون نەشرى 17-بەت) ئا • يۇنگ ئۆزىنىڭ «سىياسىي ھېساب» (1774-يىل لوندون نەشرى) دېگەن ئەسىرىدە ج • ستۇئارت قاتارلىقلار زەربە بەرگەن يۇمنىڭ نەزەرىيىسىنى ياقلىغان، كىتابتا «باھا پۇل مىقدارىغا باغلىق» دېگەن مەخسۇس بىر باب ئاجرىتىلغان، شۇ كىتابنىڭ 112 - ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلىرىگە قاراڭ. مەن «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن ئەسىرىمنىڭ 149-بېتىدە[131] : «ئۇ (ئا.سمىت) پۇلنى پۈتۈنلەي خاتا ھالدا ئاددىي ھالدىكى تاۋار دەپ قارىغانلىقتىن، ئوبوروتتىكى قويما پۇل مىقدارى مەسىلىسىنى ئۈن-تىنسىز يوقىتا چىقارماقچى بولغان» دەپ كۆرسەتكەنىدىم. بۇ سۆزۈم ئا • سمىتنىڭ پۇل توغرىسىدىكى مەخسۇس بايانلىرىغىلا باب كېلىدۇ. مەسىلەن، سمىت ئىلگىرى سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق سىستېمىسىنى تەنقىد قىلغاندا مۇنداق بىر توغرا قاراشنى تاسادىپىي ئوتتۇرىغا قويغان:«ھەر بىر دۆلەتنىڭ قويما پۇل مىقدارى مەزكۇر دۆلەتنىڭ قويما پۇلغا تايىنىپ ئوبوروت قىلىنىدىغان تاۋارنىڭ قىممىتىگە باغلىق بولىدۇ... ھەر بىر دۆلەتنىڭ ھەر يىللىق ئېلىم-سېتىم بولىدىغان ماللىرىنىڭ قىممىتى شۇ مالنىڭ ئوبوروت قىلىنىشى ھەمدە ئۇلارنىڭ ھەقىقىي ئىستېمالچىلىرىغا تەقسىم قىلىنىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان مۇئەييەن مىقداردىكى پۇلنىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ، لېكىن بۇنىڭدىن ئوشۇق پۇلنىڭ ئىشلىتىلىشىگە ھەرگىز ئىمكان بەرمەيدۇ. ئوبوروت يوللىرى مۇقەررەر يوسۇندا ئۆزىنى تويۇندۇرىدىغان سوممىنى قوبۇل قىلىدۇ. لېكىن بۇنىڭدىن ئوشۇق پۇلنى ھەرگىز سىغدۇرالمايدۇ.» («دۆلەتنى بېيىتىش نەزەرىيىسى» 3-توم 4-بۆلۈم 1-باب 87-، 89-بەتلەر) مۇشۇنىڭغا ئوخشاش، ئا • سمىت بۇ ئەسىرىنىڭ باشلانمىسىدا ئىش تەقسىماتىنى مەخسۇس مەدھىيىلىگەن، لېكىن ئەڭ ئاخىرىدا دۆلەت كىرىمىنىڭ مەنبەسىنى بايان قىلغاندا، ئۇ ئۇستازى ئا • فېرگيۇسوننىڭ سۆزىنى ئاندا-ساندا تەكرارلاپ، ئىش تەقسىماتىنى ئەيىبلىگەن.



تۆۋەندىكىدەك ئىپادىلەشكە بولىدۇ : تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى ۋە تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنىڭ ئوتتۇرىچە سۈرئىتى ئېنىق بولغاندا ، ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇل مىقدارى ياكى پۇل ماتېرىيالى مىقدارى پۇلنىڭ ئۆز قىممىتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ . بىر خىل خاتا تۇيغۇ باركى ، ئۇنىڭچە ئەھۋال دەل بۇنىڭ ئەكسىچە بولارمىش ، يەنى تاۋارنىڭ باھاسى ئوبوروت ۋاسىتىسىنىڭ مىقدارىنى ، ئوبوروت ۋاسىتىسىنىڭ مىقدارى بولسا بىر دۆلەتنىڭ ھازىر بار پۇل ماتېرىيالىنىڭ مىقدارى بىلەن بەلگىلىنەرمىش[79] ، بۇنداق خاتا تۇيغۇ ئۇنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ۋەكىللىرىنىڭ مۇنداق بىمەنە تەسەۋۋۇرلىرى ئاساسىدا ۋۇجۇدقا كەلگەن : ئوبوروت جەريانىغا كىرگەن پەيتىنىڭ ئۆزىدە ، تاۋارنىڭ باھاسى بولماسمىش ، پۇلنىڭمۇ قىممىتى بولماسمىش ، كېيىن بۇ جەريان ئىچىدە تاۋار دۆۋىسىنىڭ چىقىرىۋېتىلىدىغان مەلۇم بىر قىسمى مېتال دۆۋىسىنىڭ چىقىرىۋېتىلىدىغان مەلۇم قىسمى

(79) «ھەر بىر دۆلەتتە، ئەل ئارىسىدىكى ئالتۇن، كۈمۈش مىقدارىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ، مال باھاسىمۇ مۇقەررەر ئۆرلەيدۇ، شۇڭا، ھەرقانداق بىر دۆلەتنىڭ ئالتۇن، كۈمۈشى ئازايسا، بارلىق مال باھاسىمۇ پۇلنىڭ ئازىيىشىغا ئەگىشىپ مۇناسىپ تۆۋەنلەيدۇ.»(جاكوب ۋاندېرلىنت «پۇل ھەممىگە قادىر» 1734-يىل لوندون نەشرى، 5-بەت) ۋاندېرلىنتنىڭ ئەسىرىنى يۇمنىڭ «ماقالىلەر توپلىمى» بىلەن تەپسىلىي سېلىشتۇرۇپ چىققاندىن كېيىن، يۇمنىڭ ۋاندېرلىنتنىڭ باشقا جايدىمۇ ناھايىتى مۇھىم ئورۇن تۇتىدىغان بۇ مەشھۇر ئەسىرىدىن خەۋەردار ئىكەنلىكى ھەمدە ئۇنىڭدىن پايدىلانغانلىقىغا شەكسىز ئىشەندىم. ئوبوروت ۋاسىتىسىنىڭ مىقدارى باھانى بەلگىلەيدۇ، دېگەن قاراشنى باربون ۋە ئۇنىڭدىنمۇ ئىلگىرىكى يازغۇچىلار تىلغا ئېلىپ ئۆتكەن. ۋاندېرلىنت مۇنداق دەيدۇ:«چەكلىمىسىز سودا ھېچقانداق قولايسىزلىق پەيدا قىلمايدۇ، بەلكى ناھايىتى زور پايدا يەتكۈزىدۇ، چۈنكى بىر دۆلەتنىڭ نەق پۇلى مۇشۇنداق سودا سەۋەبلىك ئازايسا(چەكلەش بۇيرۇقلىرى بىلەن بۇنىڭدىن ساقلىنىش كېرەك) ، نەق پۇل ئېقىپ كىرگەن بۇ دۆلەتلەرنىڭ بارلىق ماللىرىنىڭ باھاسى مۇشۇ دۆلەتتىكى پۇلنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ ئۆرلەيدۇ.... دۆلىتىمىزنىڭ سانائەت مەھسۇلاتى، شۇنىڭدەك باشقا ماللىرىنىڭ باھاسى ناھايىتى تېزلا تۆۋەنلەيدۇ، بۇنىڭ بىلەن بىزگە پايدىلىق بولغان سودا بالانسى بارلىققا كېلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن پۇل دۆلىتىمىزگە قاراپ ئاقىدۇ»(يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 43-،44-بەتلەر)

بىلــەن ئالمــشارمــش. (80)

(80) ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، ھەر بىر تاۋارنىڭ باھاسى ئوبوروتقا قاتناشقان بارلىق تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىنى تەشكىل قىلغۇچى ئامىلدۇر. لېكىن ئادەم تامامەن چۈشىنىپ يېتەلمەيدىغىنى شۇكى، نېمە ئۈچۈن بىر-بىرى بىلەن كېلىشمىلىك بولمىغان ئىستېمال قىممىتى ئومۇمىي مىقدارىنى مەلۇم بىر دۆلەتتىكى ئالتۇن ياكى كۈمۈش ئومۇمىي مىقدارى بىلەن ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ. يۇرەكلىك تەسەۋۋۇر قىلىپ باقساق، تاۋار دۇنياسىنى بىردىنبىر ئومۇمىي تاۋار، ھەر بىر تاۋارنى ئۇنىڭ چىقىرىۋېتىلىدىغان بىر قىسمى دېسەك، ئۇ ھالدا مۇنداق ئاجايىپ فورمۇلغا ئېرىشەلەيمىز: ئومۇمىي تاۋار = X كۈنتال ئالتۇن، A تــاۋار = ئــومــۇمــىي تــاۋارنــىڭ چىقىرىۋېتىلىدىغان قىسمى = X كۈنتال ئالتۇننىڭ ئوخشاش چىقىرىۋېتىلىدىغان قىسمى. مونتېسكيۇ مۇنداق دەيدۇ: «دۇنيادا ھازىر بار ھەممە ئالتۇن، كۈمۈش مىقدارىنى بارلىق تاۋار مىقدارى بىلەن سېلىشتۇرۇپ كۆرسەك، ھەر بىر يەككە تاۋار ياكى مەھسۇلاتنى چوقۇم مۇئەييەن مىقداردىكى پۇل بىلەن سېلىشتۇرغىلى بولىدۇ. دۇنيادا پەقەت بىرلا خىل مەھسۇلات ياكى بىرلا خىل تاۋار بار دەپ پەرەز قىلساق، ياكى بىرلا خىل نەرسىنى سېتىۋالغىلى بولىدۇ، يەنە كېلىپ ئۇنى پۇلغا ئوخشاش پارچىلىغىلى بولىدۇ دەپ پەرەز قىلساق، بۇ تاۋارنىڭ مۇئەييەن قىسمى پۇل مىقدارىنىڭ مۇئەييەن قىسمىغا توغرا كېلىدۇ؛ بۇ تاۋار ئومۇمىي مىقدارىنىڭ يېرىمى پۇل ئومۇمىي مىقدارىنىڭ يېرىمىغا توغرا كېلىدۇ، ۋەھاكازا... تاۋار باھاسىنىڭ بەلگىلىنىشى ئاساسەن تاۋار ئومۇمىي مىقدارى بىلەن پۇل بەلگىسى ئــومــۇمىي مىقدارى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبــەتكــە باغــلىــق بولىدۇ.» (مونتېسكيۇ «قانۇننىڭ روھى توغرىسىدا»، «مونتېسكيۇ ئەسەرلىرى» 3-توم، 12-، 13-بەتلەر) رىكاردو ۋە ئۇنىڭ ئوقۇغۇچىسى جامىس مىل، لورد ئوۋېرستون قاتارلىق كىشىلەر بۇ نەزەرىيىنــى يەنــمــۇ راۋاجلاندۇردى، «سىياسىي ئىقتىساد تەنــقــىدى»نىڭ 140~146-بــەتــلــىرى، 150-بــېتــى ۋە ئۇنىڭدىــن كېــيــىــنكــى بــەتلىرىــگــە قاراڭ[132] . جون سيۇئارت مىل ئەپەندى ئۆزىنىڭ ئادەتلەنگەن كېلىشتۈرمىچىلىك مەنتىقىسى بويىچە، ھەم ئۆزىنىڭ دادىسى جامىس مىلنىڭ پىكىرلىرىنىمۇ قوللاش، بۇنىڭ ئەكسىچە پىكىرلەرنىمۇ قوللاش يولىنى تۇتقان. ئۇ ئۆزىنىڭ دەرسلىك كىتابىنىڭ تىزىسى بولغان «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى»نىڭ كىرىش سۆزىدە (1-نەشرى)[133] ئۆزىنى ھازىرقى زاماندىكى ئادام سمىت دەپ ھېسابلىغان، مەزكۇر ئەسەرنىڭ تېكىستى بىلەن بۇ كىرىش سۆزىنى سېلىشتۇرساق، زادى بۇ ئادەمنىڭ ساددىلىقىدىن تەئەججۈپلىنىش كېرەكمۇ، ياكى چىن دىلىدىن ئۇنى ھازىرقى زاماندىكى ئادام سمىت دەپ ئېتىراپ قىلغان جامائەتنىڭ ساددىلىقىدىن تەئەججۈپلىنىش كېرەكمۇ دېگەننى راستىنلا بىلەلمەي قالىمىز. ئەمەلىيەتتە ئۇنى ئادام سمىت بــىلــەن سېلىشتۇرۇش كارسلىق گېنېرال ۋىلليامس كارسنى ۋىللىنگتون كىنەزى بىلەن سېلىشتۇرغانغا ئوخشايدۇ.[134] جون سيۇئارت مىل ئەپەندىنىڭ سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق جەھەتتىكى تار ھەم تېيىز بولغان ئۆزگىچە تەتقىقاتى 1844-يىلى نەشر قىلدۇرغان «سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقتا ھەل قىلىشقا تېگىشلىك بەزى مەسىلىلەر توغرىسىدا» دېگەن كىتابچىسىدە تولۇق سۆزلىنىپ بولغان. لوك ئالتۇن، كۈمۈشنىڭ قىممىتى بولمايدۇ ۋە ئالتۇن، كۈمۈشنىڭ قىممىتى ئالتۇن مىقدارى بىلەن كۈمۈش مىقدارى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە باغلىق دەپ ئوچۇقلا ئېيتقان. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «كىشىلەر ئالتۇن، كۈمۈشكە تەسەۋۋۇردىكى بىر قىممەتنــى يۈكــلــەشــكــە بىردەك قوشۇلدۇ... بۇ مېتاللارنىڭ ئىچكى قىممىتى ئۇلارنىڭ مىقدارىدىن باشقا نەرسە ئەمەس.» («ئۆسۈمنى تۆۋەنلىتىش بىلەن پۇلنىڭ قىممىتىنى ئۆستۈرۈشنىڭ ئاقىۋىتى توغرىسىدا قىسقىچە بايان» 1691-يىل، «لوك ئەسەرلىرى توپلىمى»دىن ئېلىنغان، 1777-يىل نەشرى 2-توم، 15-بەت)



## (c) قۇيما پۇل. قىممەت بەلگىسى

پــۇلنىڭ ئوبوروت ۋاستىسى سۈپىتىدىكى فۇنكسىيىسىدىن پۇلنىڭ قۇيما شەكلى بارلىققا كېلىدۇ. تاۋارنىڭ باھاسىدا ياكى پۇلنىڭ نامىدا خىيالەن ئىپادىلەنگەن ئالتۇننىڭ ئېغىرلىق مىقدارى ئــوبــوروت جــەريــانىدا نامداش كېسەك ئالتۇن ياكى قۇيما پۇل سۈپىتىدە تاۋار بىلەن قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرۇشى كېرەك. باھا ئۆلچىمىنى بەلگىلەش دۆلەتنىڭ ئىشى بولغىنىغا ئوخشاش، مېتال پــۇل قــۇيۇشمۇ دۆلەتنىڭ ئىشى بولۇپ قالىدۇ. ئالتۇن بىلەن كــۈمــۈش قــۇيــمــا پۇل سۈپىتىدە ئوخشاش بولمىغان دۆلەتنىڭ فورمىسىنى كىيىدۇ، ھالبۇكى ئۇلار دۇنيا بازىرىغا كىرگەندە يەنە بــۇ فــورمــىــلىرىنى سېلىۋېتىدۇ. بۇ تاۋار ئوبوروتىنىڭ دۆلەت ئــىــچــىــدىــكــى ساھەسى ياكى مىللىي ساھەسىنىڭ ئۇنىڭ دۇنيا بــازىــرىدىكى ئومۇمىي ساھەسى بىلەن ئايرىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

دېمەك، ئالتۇن پۇل بىلەن كېسەك ئالتۇن ئەسلىدىلا تاشقى كۆرۈنۈش جەھەتتىن پەرقلىنىدۇ، ئالتۇن باشتىن-ئاخىر بىر خىل شەكىلدىن يەنە بىر خىل شەكىلگە ئايلىنالايدۇ.(81) ئۇنىڭ پۇل

(81) پۇل قۇيۇش بېجى توغرىسىدىكى تەپسىلاتلار توغرىسىدا توختىلىش ھەرگىز مېنىڭ مەقسىدىم ئەمەس، ئەلۋەتتە. لېكىن، رومانتىزمنىڭ قاش ئاتقۇچىسى ئادام ميۇللېرنىڭ[135] «ئەنگلىيە ھۆكۈمىتىنىڭ ھەقسىز پۇل قۇيۇش» تەك «سېخىي روھى»غا مەدھىيە ئوقۇغانلىقىغا رەددىيە بېرىش ئۈچۈن سېردادلېي نورسىنىڭ مۇنداق بىر ئابزاس سۆزىنى نەقىل كەلتۈرۈشنى مۇۋاپىق كۆردۈم: «باشقا تاۋارلارغا ئوخشاش، ئالتۇن بىلەن كۈمۈشمۇ تۇرۇپ كۆپىيىپ، تۇرۇپ ئازىيىپ تۇرىدۇ. ئىسپانىيىدىن بىر تۈركۈم ئالتۇن، كۈمۈش توشۇپ كېلىنسىلا، لوندون مۇنارىغا ئېلىپ بېرىلىپ، پۇل قىلىپ قويۇلىدۇ. ئۇزۇن ئۆتمەي يەنە چەت ئەلگە چىقىرىش ئۈچۈن، ئالتۇن نوكچىسى ياكى كۈموش نوكچىسى لازىم بولىدۇ. ئالتۇن نوكچىسى بىلەن كۈمۈش نوكچىسىنىڭ ھەممىسى توگىسە، يەنە كېلىپ بۇلارنىڭ ھەممىسى پۇل قۇيۇشقا ئىشلىتىلگەن بولسا، قانداق قىلىش كېرەك؟ ئۇ ھالدا قۇيغان پۇللارنى قايتا ئېرىتىشكە توغرا كېلىدۇ؛ بۇنىڭدا زىيان كۆرۈلمەيدۇ، چۈنكى پۇل ئىگىلىرى پۇل قۇيۇشقا بىر سېنتىمۇ چىقىم قىلمايدۇ. لېكىن دۆلەت زىيان تارتىدۇ،

قۇيۇش زاۋۇتىدىن چىققاندىن كېيىنكى يولى ئۇنىئېرىتىش پېچىگە ئېلىپ بارىدۇ. چۈنكى ئالتۇن پۇل ئوبوروت جەريانىدا ئۇپرايدۇ، بەزىلىرى كۆپرەك ئۇپرايدۇ، بەزىلىرى ئازراق ئۇپرايدۇ. ئالتۇننىڭ نامى بىلەن ئالتۇننىڭ سۇبستانسىيىسى، نومىنال مىقدارى بىلەن ئەمەلىي مىقدارى بىر-بىرىدىن پەرقلىنىشكە باشلايدۇ. نامداش ئالتۇن پۇلنىڭ ئېغىرلىقى ھەر خىل بولغاچقا، قىممىتىمۇ ھەر خىل بولىدۇ. ئوبوروت ۋاستىسى بولغان ئالتۇن باھا ئۆلچىمى بولغان ئالتۇندىن يىراقلىشىدۇ، شۇ سەۋەبتىن، ئالتۇن تاۋارنىڭ باھاسىنى رېئاللاشتۇرىدىغان چاغدا، شۇ تاۋارنىڭ ھەقىقىي قىممەتدىشى بولماي قالىدۇ. ئوتتۇرا ئەسىردىن تارتىپ 18-ئەسىرگىچە بولغان يېقىنقى زامان پۇل قۇيۇش تارىخى مۇشۇنداق قالايمىقانچىلىق كۆرۈلگەن تارىخ. ئوبوروت جەريانىنىڭ تەبىئىي يۈزلىنىشى قويما پۇلدا ئالتۇن مەۋجۇتلىقىنى ئالتۇن تەسەۋۋۇرىغا ئايلاندۇرۇش، ياكى قويما پۇلنى ئۇنىڭ قانۇندا بەلگىلەنگەن مېتال تەركىبىنىڭ سىمۋولىغا ئايلاندۇرۇشتىن ئىبارەت. بۇنداق يۈزلىنىشنى ھازىرقى زامان قانۇنلىرىمۇ ئېتىراپ قىلىدۇ، بۇ قانۇنلاردا ئالتۇن پۇل ئۇپراپ بەلگىلىك دەرىجىگە يەتكەندە، ئۇنى ئوبوروتتا ئىشلەتكىلى بولمايدۇ، ئوبوروت ۋاستىسلىك سالاھىيىتىدىن مەھرۇم قالىدۇ، دەپ بەلگىلەنگەن.

پۇل ئوبوروتىنىڭ ئۆزى قويما پۇلنىڭ ئەمەلىي مىقدارىنى نومىنال مىقدارىدىن ئايرىۋەتكەن، قويما پۇلنىڭ مېتاللىق

ئىشەككە يەم بېرىش ئۈچۈن ئوت-چۆپ باغلاپ بەرگەننىڭ پۇلنى چىقارمىسا بولمايدۇ. ئەگەر سودىگەرگە (نورسنىڭ ئۆزى چارلىز II زامانىسىدىكى چوڭ سودىگەرلەرنىڭ بىرى) پۇل قۇيۇش ھەققىنى تۆلەش شەرت بولسا، ئۇ ئۆز كۈمۈشىنى بېنىكلىك بىلەن لوندون مۇنارىغا ئاپىرىپ بەرمىگەن بولاتتى، يەنە كېلىپ قۇيۇلغان پۇلنىڭ قىممىتى ھامان قۇيۇلمىغان كۈمۈشنىڭ قىممىتىدىن يۇقىرى بولاتتى» (نورس «سودا نەزەرىيىسى» 1691-يىل لوندون نەشرى، 18-بەت)



مەۋجۇتلۇقىنى فۇنكسىيىلىك مەۋجۇتلۇقىدىن ئايرىۋەتكەنىكەن، دېمەك، پۇل ئوبوروت جەريانىغا مۇنداق بىر ئىمكانىيەت يوشۇرۇنغان بولىدۇ: قويما پۇلغا خاس فۇنكسىيىنى ئۆتىيەلەيدىغان باشقا ماتېرىيالدىن ئىشلەنگەن بەلگىنى ياكى سىمۋولنى مېتال پۇلنىڭ ئورنىغا دەسسىتىشكە بولىدۇ. ئېغىرلىقى ئىنتايىن يېنىك بولغان ئالتۇن پۇل ياكى كۈمۈش پۇلنى قۇيۇپ چىقىش تېخنىكا جەھەتتىن قىيىنغا چۈشىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە باشقا قىممەت مېتال ئەمەس، بەلكى ئەرزان مېتال (ئالتۇن ئەمەس كۈمۈش، كۈمۈش ئەمەس مىس) قىممەت ئۆلچىمى قىلىنغان، شۇڭا ئۇلار قىممەترەك مېتال تەرىپىدىن تەختتىن چۈشۈرۈلگىچە ئىزچىل پۇل سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنىپ كەلگەن، بۇ پاكىتلار كۈمۈش بەلگىلەر بىلەن مىس بەلگىلەرنىڭ ئالتۇن پۇل ئورنىدا رول ئوينايدىغانلىقىنى تارىخىي يوسۇندا چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. بۇ بەلگىلەر قويما پۇل ئوبوروتى ناھايىتى تېز بولىدىغان ۋە شۇ سەۋەبتىن قويما پۇل تېز ئۇپرايدىغان تاۋار ئوبوروتى ساھەسىدە، يەنى ئاز مىقداردا سېتىۋېلىش-سېتىش ئۈزۈلمەي تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان ساھەدە ئالتۇننىڭ ئورنىنى ئالىدۇ. ئالتۇننىڭ بۇ خىزمەتكارلىرىنىڭ ئالتۇننىڭ ئورنىنى تارتىۋېلىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن، قانۇندا ئىنتايىن كىچىك نىسبەت بەلگىلەنگەن، پەقەت مۇشۇ نىسبەت ئىچىدىلا، ئۇلار ئالتۇن ئورنىدا باشقىلارنىڭ قوبۇل قىلىشىغا تېگىشلىدۇ. ئوخشاش بولمىغان قويما پۇللار ئوبوروتىنىڭ ھەر خىل ئالاھىدە ساھەلىرىدە دەرۋەقە بىر-بىرى بىلەن چىرمىشىپ كېتىدۇ. پارچە پۇل ئەڭ كىچىك ئالتۇن پۇلنىڭ قويرۇقىدىكى سانلارغا كەلگەندە ئالتۇن بىلەن بىرلا ۋاقىتتا پەيدا بولىدۇ؛ ئالتۇن پارچە سېتىش ساھەسىگە ئۈزلۈكسىز كىرىپ تۇرىدۇ، پارچە پۇللار بىلەن ئايرىباشلانغاندىن كېيىن يەنە ئۇ يەردىن ئۈزلۈكسىز

چىقىرىۋېتىلىپ تۇرىدۇ .[82]

كۈمۈش ياكى مىس بەلگىلىرىنىڭ مېتال تەركىبى قانۇندا خالىغانچە بەلگىلىنىدۇ . ئۇلار ئوبوروت جەريانىدا ئالتۇن پۇلغا قارىغاندا تېخىمۇ تېز ئۇپرايدۇ . دېمەك ئۇلارنىڭ قوشۇما پۇل فۇنكسىيىسى ئەمەلىيەتتە ئۇلارنىڭ ئېغىرلىقىغا زادىلا باغلىق بولمايدۇ ، يەنى قىممىتىگىمۇ زادى باغلىق بولمايدۇ . ئالتۇننىڭ قوشۇما پۇل تەرىزدە مەۋجۇت بولۇشى ئۇنىڭ قىممەت سۇبستانسىيىسىدىن پۈتۈنلەي ئايرىلغانلىقى بولىدۇ . دېمەك ، نىسپىي ھالدا ئېيتقاندا ، قىممىتى بولمىغان نەرسىلەر ، ئالايلۇق قەغەز چەك ئالتۇن ئورنىدا قوشۇما پۇل فۇنكسىيىسىنى ئۆتەلەيدۇ . مېتال پۇل بەلگىلىرىدە بۇنداق نوقۇل سىمۋوللۇق خاراكتېر مۇئەييەن دەرىجىدە يوشۇرۇنغان بولىدۇ . لېكىن قەغەز پۇلدا بۇ خاراكتېر قىيپالىڭاچ ئاشكارىلىنىدۇ . بىز پەقەت بىرىنچى قەدەمنى قويۇشنىڭ قىيىن ئىكەنلىكىنى كۆرىمىز .

بۇ يەردە پەقەت مەجبۇرىي ئوبوروت قىلىنىدىغان دۆلەت قەغەز پۇلىنىلا تىلغا ئالىمىز . بۇنداق قەغەز پۇللار مېتال پۇل ئوبوروتىدا بىۋاسىتە بارلىققا كەلگەن بولىدۇ . ھالبۇكى ئىناۋەتلىك پۇلنىڭ

(82) ئەگەر كۈمۈش پۇل ئەزەلدىن ئۇششاق تۆلەملەرگە ئېھتىياجلىق مىقداردىن ئېشىپ كەتمىگەن بولسا، چوڭ سوممىدىكى تۆلەملەرگە يېتەرلىك مىقداردا كۈمۈش پۇلنى توپلاش مۇمكىن بولمايدۇ... ئالتۇننى چوڭ سوممىلىق تۆلەملەرگە ئىشلىتىش ئەلۋەتتە ئۇنىڭ پارچە سودىغىمۇ ئىشلىتىلىدىغانلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ: ئالتۇن پۇلنىڭ ئىگىسى ئۇششاق-چۈششەك بويۇملار سېتىۋالغاندىمۇ ئالتۇن پۇل تۆلەيدۇ ۋە سېتىۋالغان تاۋاردىن باشقا يەنە كۈمۈش پۇل يىغىۋالىدۇ؛ شۇنداق قىلىپ، ئۇششاق سودىگەرلەرنىڭ قولىغا توپلانغان ئارتۇقچە كۈمۈش پۇل ئۇلارنىڭ قولىدىن چىقىپ، ئومۇمىي ئوبوروت ساھەسىگە قايتىپ كېلىدۇ. لېكىن كۈمۈشنىڭ مىقدارى كۆپىيىپ ئالتۇن ئىشلەتمەيمۇ كىچىك سوممىلىق تۆلەملەر ئېلىپ بېرىشقا بولىدىغان بولسا، ئۇششاق سودىگەرلەر ئۇششاق ئېلىم-سېتىملاردا كۈمۈشكىلا ئېرىشكەن بولاتتى، شۇنداق قىلىپ بۇ كۈمۈشلەر مۇقەررەر ھالدا ئۇلارنىڭ قولىغا توپلىنىپ قالاتتى.» (داۋىد بۇچانان «بۈيۈك برىتانىيەنىڭ بېجى ۋە سودا سىياسىتى تەتقىقاتى» 1844-يىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 248 -، 249-بەتلەر)



بارلىققا كېلىش شەرتىنى ئاددىي تاۋار ئوبوروتى نۇقتىسىدىن قارىساق بىزگە تامامەن نامەلۇم بولىدۇ . پەقەت گەپ ئارىسىدا قىستۇرۇپ ئۆتىمىزكى ، ئەسلىي مەنىدىكى قەغەز پۇل پۇلنىڭ ئوبوروت ۋاستىسىلىك فۇنكسىيىسىدىن بارلىققا كەلگىنىگە ئوخشاش ، ئىناۋەتلىك پۇلنىڭ مەنبىيىمۇ تەبىئىي ھالدا پۇلنىڭ تۆلەم ۋاستىسىلىك فۇنكسىيىسىگە ئىگە بولىدىغانلىقىدىن بولىدۇ .[83]

دۆلەت بىر فوند ستېرلىڭ ، 5 فوند ستېرلىڭ ۋەھاكازا دەپ بېسىلغان پۇل نامىدىكى قەغەز چەكلەرنى سىرتتىن ئوبوروت جەريانىغا كىرگۈزىدۇ . مۇشۇ قەغەز چەكلەر ئالتۇننىڭ نامداش مىقدارى ئورنىدا ئوبوروتتا بولىدىغانلا بولسا ، ئۇلار ئۆز ھەرىكىتىدە پۇل ئوبوروتىنىڭ ئۆزىگە خاس قانۇنىيىتىنىلا ئەكس ئەتتۈرىدۇ . قەغەز پۇل ئوبوروتىنىڭ ئالاھىدە قانۇنىيىتى قەغەز پۇل ئالتۇننىڭ ۋەكىلى بولغان مۇشۇنداق مۇناسىۋەتتىنلا پەيدا بولالايدۇ . بۇ قانۇنىيەت ئاددىيلاشتۇرۇپ ئېيتقاندا شۇنىڭدىن

(83) چىك سۇلالىسى نوپۇس پىرقىسىنىڭ ئوڭ ياندىش بېگى ۋاڭ ماۋيىن تەگرىقۇت (شيەنفېڭ) قا سۇنغان مەلۇماتىدا ئەمەلدارلارنىڭ تەمىنات چېكىنى ئالماشتۇرغىلى بولىدىغان پۇلغا يوشۇرۇنچە ئالماشتۇرۇشنى تەشەببۇس قىلغان.[136] 1854-يىل 4-ئايدىكى ۋەزىرلەرنىڭ قاراپ چىقىش دوكلاتىدا ئۇ قاتتىق ئەيىبلەنگەن. ئۇنىڭ شۇ سەۋەبلىك كالتەك جازاسىغا ئۇچرىغان-ئۇچرىمىغانلىقى بىزگە نامەلۇم. قاراپ چىقىش دوكلاتىنىڭ ئاخىرىدا: «كەمىنە ۋەزىرلىرى مەلۇماتىنى تەپسىلىي كۆرۈپ چىقتۇق، ... ئۇنىڭدىكى پىكىرلەر سودىگەرگىلا مەنپەئەت يەتكۈزىدۇ، دۆلەتكە ھېچقانداق پايدىسى يوق» دېيىلگەن («چاررۇسىيە ئىمپېرىيىسىنىڭ بېيجىڭدا تۇرۇشلۇق ئەلچىخانىسىنىڭ جۇڭگو توغرىسىدىكى بايانلىرى»[137] ، دوكتور ك. ئابېل ۋە ف.م. مېكلېنبۇرگ رۇسچىدىن تەرجىمە قىلغان، 1858-يىل بېرلىن نەشرى، 1-توم 47-بەت ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر) . ئالتۇن پۇلنىڭ ئوبوروت جەريانىدا ئۇزلۇكسىز ئۇپرىشى مەسىلىسى توغرىسىدا ئەنگلىيە بانكىسىنىڭ بىر «دېرىكتورى» «يۇقىرى پالاتا كومىتېتى» (بانكا نىزامى كومىتېتى) دا گۇۋاھلىق بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: «ھەر يىلى بىر تۈركۈم يېڭى ( sovereigns بۇ سىياسىي مەنىدىكى پادىشاھ ئەمەس، بەلكى فوندستېرلىڭنىڭ نامى بولغان سوۋېرىن[138] نى كۆرسىتىدۇ) ناھايىتى يېنىكلەپ كېتىدۇ. يېتەرلىك ئېغىرلىقتىكى بىر تۈركۈم سوۋېرىنلار ئوبوروتقا كىرگەن بىر يىل ئىچىدە ئۇپراپ، كېلەر يىلى تارازىغا سېلىنسا يېنىكلەپ قالىدۇ» («1848-يىللىق يۇقىرى پالاتا كومىتېتى» 429-نومۇرلۇق)

ئىبارەتكى : تارقىتىلىدىغان قەغەز پۇل ئۆزى سىمۋول بولۇپ ۋەكىللىك قىلىدىغان ئالتۇن (ياكى كۈمۈش) نىڭ ئەمەلىي ئوبوروت مىقدارى بىلەن چەكلىنىدۇ . ھالبۇكى ، ئوبوروت ساھەسى قوبۇل قىلالايدىغان ئالتۇن مىقدارى دائىم ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ ، ھەر ۋاقىت بەلگىلىك ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن يۇقىرى ياكى تۆۋەن بولىدۇ . لېكىن ، بىر دۆلەتنىڭ ئوبوروت ۋاسىتىسىنىڭ مىقدارى ھەرگىز تەجرىبە ئارقىلىق بېكىتىلگەن مۇئەييەن ئەڭ تۆۋەن مىقداردىن تۆۋەنلەپ كەتمەيدۇ . بۇ ئەڭ تۆۋەن مىقدار ئۆزىنىڭ تەركىبىي قىسمىنى ئۈزلۈكسىز ئۆزگەرتىپ تۇرىدۇ ، يەنى ئۈزلۈكسىز تۈردە باشقا كېسەك ئالتۇندىن تەركىب تاپىدۇ ، بۇ ھال مۇشۇ مىقدارنىڭ چوڭ-كىچىكلىكى ۋە ئۇنىڭ ئوبوروت ساھەسىدە ئۈزلۈكسىز يۆتكىلىشىگە قىلچە تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ ، ئەلۋەتتە . دېمەك ، بۇ ئەڭ تۆۋەن مىقدارنى قەغەز سىمۋول بىلەن ئالماشتۇرۇش مۇمكىن . لېكىن ، ئەگەر بۈگۈن بارلىق ئوبوروت يوللىرىدىكى قەغەز پۇل شۇ ئوبوروت يوللىرىنى ئۆز ئېھتىياجىغا لايىق تولدۇرالىسا ، ئەتە بۇ ئوبوروت يوللىرى تاۋار ئوبوروتىدا يۈز بەرگەن ئۆزگىرىش ئارقىسىدا ھەددىدىن ئارتۇق تولۇپ كېتىشى مۇمكىن . بۇنىڭ بىلەن ھېچقانداق چەكلىمە قالمايدۇ .[139] بىراق ، ئەگەر قەغەز پۇل ئۆزىنىڭ چەكلىمىسىدىن ئېشىپ كەتسە ، يەنى ئوبوروت بولالايدىغان نامداش ئالتۇن پۇلنىڭ مىقدارىدىن ئېشىپ كەتسە ، ئۇ چاغدا ، بۇ ئۆز ئىناۋىتىنىڭ تۆكۈلۈپ كېتىش خەۋپىگە دۇچ كەلگەننىڭ ئۈستىگە ئەمدى تاۋار دۇنياسىدا تاۋار دۇنياسىنىڭ ئىچكى قانۇنىيىتى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدىغان ئالتۇن مىقدارىنىلا ، يەنى ئۆزى ۋەكىللىك قىلالايدىغان ئالتۇن مىقدارىنىلا ۋەكىللى بولالايدۇ . مەسىلەن ، مەلۇم قەغەز چەك مىقدارى ئۆز نامى بىلەن 2 ئۇنسىيە ئالتۇنغا ۋەكىللىك قىلىپ ، ئەمەلىيەتتە بىر ئۇنسىيە ئالتۇننىڭ ئورنىنى ئالسا ، ھەقىقەتتە 1 فوند ستېرلىڭ ئەسلىدىكى $\frac{1}{4}$ ئۇنسىيە ئالتۇننىڭ پۇل نامى بولماستىن ، $\frac{1}{8}$ ئۇنسىيە ئالتۇننىڭ پۇل نامى بولۇپ قالىدۇ ، خالاس . بۇنىڭ نەتىجىسى ئالتۇننىڭ قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىدە ئۆزگىرىش بولغاندا كېلىپ چىقىدىغان نەتىجىگە ئوخشاش بولىدۇ . ئوخشاش بىر قىممەت ئەسلىدە 1 فوند ستېرلىڭ باھا بىلەن ئىپادىلەنگەن بولسا ، ھازىر 2 فوند ستېرلىڭ باھا بىلەن ئىپادىلىنىدۇ .



قەغەز پۇل ئالتۇن بەلگىسى ياكى پۇل بەلگىسىدۇر . قەغەز پۇل بىلەن تاۋار قىممىتىنىڭ مۇناسىۋىتى پەقەت شۇنىڭدىن ئىبارەتكى ، تاۋار قىممىتى ئالتۇن مىقداردا ئۇقۇم تەرىزىدە ئىپادىلىنىدۇ ، بۇ ئالتۇن مىقدارى بولسا قەغەز سىمۋول ئاساسىدا ۋە ھېس قىلغىلى بولىدىغان ھالدا گەۋدىلىنىدۇ . قەغەز پۇل ئالتۇن مىقدارىغا ۋەكىللىك قىلغاندىلا (ئالتۇن مىقدارىمۇ باشقا بارلىق تاۋارلارغا ئوخشاش قىممەت مىقدارى ھېسابلىنىدۇ) ، ئاندىن قىممەت بەلگىسى بولالايدۇ .(84)

ئاخىرىدا نېمە ئۈچۈن ھېچقانداق قىممىتى يوق بەلگىلەر

(84) 2-نەشرىگە ئىزاھ: ئەڭ مۇنەۋۋەر پۇل مەسىلىسى يازغۇچىلىرىنىڭمۇ پۇلنىڭ تۈرلۈك فۇنكسىيىسىنى چۈشىنىشى ناھايىتى مۇجمەل، فۇللارتوننىڭ مۇنۇ سۆزلىرى بۇنىڭغا مىسال بولالايدۇ: «دۆلىتىمىزنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى ئالماشتۇرۇشتىن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئومۇمەن ئالتۇن پۇل ياكى كۈمۈش پۇل ئۆتىيەلەيدىغان تۈرلۈك پۇل فۇنكسىيىلىرىنى نەقلەشتۈرگىلى بولمايدىغان قەغەز پۇلنىڭ ئوبوروتى ئارقىلىقمۇ ئوخشاشلا ئۈنۈملۈك ئۆتىگىلى بولىدۇ، ھالبۇكى بۇنداق قەغەز پۇلنىڭ قانۇن ئاساسىدا بەلگىلەنگەن سۈنئىي ۋە شەرتلىك قىممىتىدىن باشقا ھېچقانداق قىممىتى بولمايدۇ. مەن بۇ پاكىتنى ھەر قانداق ئادەم ئىنكار قىلالمايدۇ، دەپ ئويلايمەن. قەغەز پۇلنىڭ تارقىتىلىش مىقدارى مۇناسىپ چەك ئىچىدىلا بولسا، بۇنداق قىممەت ئىچكى قىممەتنىڭ بارلىق مەقسەتلىرىگە ماس كېلىدۇ، ھەتتا قىممەت ئۆلچىمىنى ئۇشۇقچە قىلىپ قويالايدۇ.» (فۇللارتون «پۇلنىڭ تەڭشىلىشى توغرىسىدا» 1845-يىل لوندون 2-نەشرى، 21-بەت) دېمەك، پۇل تاۋىرىنىڭ ئورنىنى ئوبوروت داۋامىدا نوقۇل قىممەت بەلگىسى ئالالىغانلىقتىن، قىممەت ئۆلچىمى ۋە باھا ئۆلچىمى سۈپىتىدىكى پۇل تاۋىرىمۇ ئۇشۇقچە بولۇپ قالىدۇ!

ئالتۇننىڭ ئورنىنى ئالالايدۇ؟ دېگەن سوئال تۇغۇلىدۇ. بىز ئالتۇننىڭ قويما پۇل ياكى ئوبوروت ۋاستىسىلىك فۇنكسىيىسىنى ئۆتەپ، يىتىم قالدۇرۇلغان ياكى ئايرىلىپ چىقىلغاندىلا، ئاندىن ئۇنىڭ ئورنىنى باشقا پۇللارنىڭ ئالالايدىغانلىقىدىن خەۋەردار بولدۇق[1]. دەرۋەقە، گەرچە ئۇپرىغان ئالتۇن پۇللارنىڭ داۋاملىق ئوبوروت قىلىنىشى بۇنداق فۇنكسىيىنىڭ ئايرىلىپ چىققانلىقىنى ئىپادىلەپ تۇرسىمۇ، لېكىن بۇنداق فۇنكسىيىنىڭ ئايرىلىپ چىقىشى ئايرىم ئالتۇن پۇللاردىلا كۆرۈلمەيدۇ. كېسەك ئالتۇن ئەمەلىيەتتە ئوبوروت جەريانىدا بولسىلا، ئۇ نوقۇل ھالدىكى قويما پۇل ياكى ئوبوروت ۋاستىسى ھېسابلىنىدۇ. ئايرىم ئالتۇن پۇلغا ماس كەلمەيدىغان ئەھۋال قەغەز پۇل ئورنىنى ئالالايدىغان ئەڭ تۆۋەن چەكتىكى ئالتۇن مىقدارغا ماس كېلىشى مۇمكىن. بۇ ئالتۇن مىقدارى دائىم ئوبوروت ساھەسىدە تۇرۇپ، ئوبوروت ۋاستىسىلىك فۇنكسىيىسىنى ئۈزلۈكسىز يۈرگۈزىدۇ، شۇنداق قىلىپ مۇشۇ فۇنكسىيىنى ئۈستىگە ئالغۇچى سۈپىتىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇنىڭ ھەرىكىتى پەقەت تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى W—G—W نىڭ ئىككى قارىمۇ قارشى جەريانىنىڭ ئۆزئارا ئۈزلۈكسىز ئالمىشىشىنى ئىپادىلەيدۇ. بۇنداق فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشتە، دەرھال يەنە غايىپ بولۇش ئۈچۈنلا تاۋارنىڭ قىممەت فورماتسىيىسى تاۋار بىلەن قارىمۇقارشى ئورۇندا تۇرىدۇ. بۇ يەردە تاۋارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ مۇستەقىل ئىپادىسى پەقەت ئۆتكۈنچى ئامىل ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئورنىنى دەرھال باشقا تاۋار ئالىدۇ. شۇڭا، پۇل ئۈزلۈكسىز قولدىن قولغا ئۆتۈش جەريانىدا پۇلنىڭ سىمۋوللۇق سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ

[1] مۇشۇ تومنىڭ 235-، 238-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



تۇرۇشىلا كۇپايە قىلىدۇ. پۇلنىڭ فۇنكسىيىلىك مەۋجۇتلۇقى ئۇنىڭ ماددىي مەۋجۇتلۇقىنى يۇتۇۋەتتى دېيىشكە بولىدۇ. پۇل تاۋار باھاسىنىڭ ئۆتكۈنچى ئوبيېكتىپ ئىپادىلىنىشى بولغانلىقتىن، ئۆز بەلگىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى يۈرگۈزىدۇ، شۇڭا ئۇنى بەلگە بىلەن ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ. (85) لېكىن، پۇل بەلگىسى جەمئىيەتنىڭ ئوبيېكتىپ ئېتىراپ قىلىشىغا موھتاج، قەغەزنىڭ سىمۋول قىلىنىشى—ئوبوروتقا مەجبۇرىي قاتناشتۇرۇلۇش نەتىجىسىدە مۇشۇنداق ئېتىراپقا ئېرىشكەن. دۆلەتنىڭ بۇنداق مەجبۇرلاش ھەرىكىتى بىر دۆلەت دائىرىسىدىلا ياكى دۆلەت ئىچىدىكى ئوبوروت ساھەسىدىلا كۈچكە ئىگە بولىدۇ، شۇنداقلا مۇشۇ ساھەدىلا پۇل ئۆزىنىڭ ئوبوروت ۋاستىسىلىك ياكى قويما پۇللۇق فۇنكسىيىسىنى تولۇق ئۆتىيەلەيدۇ ھەمدە قەغەز پۇل شەكلى جەھەتتە ئۆزىنىڭ مېتال سۇبستانسىيىسىدىن ئايرىلىپ چىققان، شۇنداقلا نوقۇل فۇنكسىيىسىلا بولغان مەۋجۇتلۇق شەكلىگە ئېرىشەلەيدۇ.

## 3. پۇل

قىممەت ئۆلچىمى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ۋە شۇ

(85) ئالتۇن بىلەن كۈمۈش قويما پۇل بولغاندا ياكى ئوبوروت ۋاستىسىلىك فۇنكسىيىسىنى يۈرگۈزگەندە ئۆزىنىڭ بەلگىسىگە ئايلىنالىغانلىقتىن، نىكولا باربون ھۆكۈمەت «پۇلنىڭ قىممىتىنى ئۆستۈرۈش»كە ھوقۇقلۇق، يەنى، مەسىلەن، تىيىن دەپ ئاتىلىپ كەلگەن كۈمۈش مىقدارىنى ئۇنىڭدىنمۇ چوڭراق كۈمۈش مىقدارىنىڭ نامى—تالېر دەپ ئاتاشقا بولىدۇ، مۇشۇنداق قىلغاندا تىيىننى تالېرنىڭ ئورنىدا قەرز قايتۇرۇشقا ئىشلەتكىلى بولىدۇ، دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىدۇ. «پۇل دائىم سانىلىپ تۇرغاچقا ئۇپرايدۇ ۋە يېنىكلەيدۇ... سودىدا كىشىلەر كۈمۈشنىڭ مىقدارىغا ئەمەس، بەلكى پۇلنىڭ نامىغا ۋە ئوبوروت قىلىنىش-قىلىنماسلىقىغىلا ئېتىبار بېرىدۇ... دۆلەتنىڭ نوپۇزى مېتالنى پۇلغا ئايلاندۇرغان.» (نىكولا باربون «يېڭى پۇلنى يېنىك قويۇش توغرىسىدا. لوك ئەپەندىنىڭ پۇلنىڭ قىممىتىنى ئۆستۈرۈش توغرىسىدىكى پىكرىگە جاۋاب» 25-، 29-، 30-بەتلەر)

سەۋەبتىن ئۆزى ياكى ۋەكىللىرى ئارقىلىق ئوبوروت ۋاستىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان تاۋار پۇل دەپ ئاتىلىدۇ. دېمەك، ئالتۇن(ياكى كۈمۈش)—پۇلدۇر. ئالتۇن بىر تەرەپتىن مۇنداق ئەھۋالدا پۇل سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ: ئۇ قىممەت ئۆلچىمى بولغان چاغدىكىدەك نوقۇل ئۇقۇمدىكى ئالتۇن تەرىقىسىدە ئەمەس، ئوبوروت ۋاستىسى بولغان چاغدىكىدەك باشقا نەرسىنى ئۆزىگە ۋەكىل قىلغان تەرىقىدىمۇ ئەمەس، بەلكى ئالتۇن جىسىم(ياكى كۈمۈش جىسىم) تەرىقىسىدە، دېمەك، پۇل تاۋار سۈپىتىدە مەيدانغا چىققان بولۇشى كېرەك؛ ئالتۇن يەنە بىر تەرەپتىن مۇنداق ئەھۋالدا پۇل سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ: ئۇنىڭ فۇنكسىيىسى—ئۆزى ئۆتىسۇن، ياكى ئۆزىنىڭ ۋەكىلى ئۆتىسۇن—ئۇنىڭ ئۆزىنى بىردىنبىر قىممەت فورماتسىيىسى قىلىپ مۇقىملاشتۇرۇپ، ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ بىردىنبىر مۇۋاپىق مەۋجۇدىيىتىگە ئايلاندۇرۇپ، باشقا بارلىق پەقەت ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدىكى تاۋارلار بىلەن قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرىدىغان قىلىشى كېرەك.

## (a) پۇل خەزىنىسى

تاۋارنىڭ بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان ئىككى خىل فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئايلىنىشى، ياكى سېتىش بىلەن سېتىۋېلىشنىڭ توختىماي ئالمىشىپ تۇرۇشى پۇلنىڭ ئۈزۈلمەي داۋاملىشىدىغان ئوبوروتىدا، ياكى پۇلنىڭ ئوبوروتى سۈپىتىدىكى مەڭگۈلۈك ھەرىكەت مېخانىزمىغا خاس فۇنكسىيىسىدە ئىپادىلىنىدۇ. تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش قاتارى ئۈزۈلۈپ قالغان، سېتىشتىن كېيىنكى سېتىۋېلىش ئۇنىڭغا



ئۇلىشىپ كەلمىگەن چاغدىلا، پۇل يۈرۈشمەي قالىدۇ، ياكى بۇئاگىلبېر ئېيتقاندەك، ھەرىكەتلىك نەرسىدىن ھەرىكەتسىز نەرسىگە[140]، قويما پۇلدىن پۇلغا ئايلىنىدۇ.

تاۋار ئوبوروتىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، تۇنجى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشنىڭ مەھسۇلىنى، تاۋارنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلىنى ياكى ئالتۇننىڭ قورچىقىنى ئۆز قولىدا ساقلاپ قېلىشنىڭ زۆرۈرىيىتى ۋە تەشنالىقىمۇ ئېشىپ بارىدۇ[86]. تاۋار سېتىشتا باشقا تاۋار سېتىۋېلىش ئەمەس، پۇل شەكلىنى تاۋار شەكلىنىڭ ئورنىغا قويۇش مەقسەت قىلىنىدۇ. بۇ شەكىل ئالمىشىش ماددا ئالمىشىشنىڭ نوقۇل ۋاستىسىدىن مەقسەتنىڭ ئۆزىگە ئايلىنىدۇ. تاۋارنىڭ ئالمىشىش فورماتسىيىسى توسقۇنلۇققا ئۇچراپ، ئەمدى تاۋارنىڭ مۇتلەق ئۆتۈنۈپ بېرىشكە بولىدىغان فورماتسىيىسى سۈپىتىدە ياكى ھەش-پەش دېگۈچە ئۆتۈپ كېتىدىغان پۇل شەكلى سۈپىتىدە رول ئوينىيالمايدىغان بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن پۇل قېتىپ خەزىنە پۇلغا ئايلىنىدۇ، تاۋار ساتقۇچى پۇل ساقلىغۇچىغا ئايلىنىدۇ.

تاۋار ئوبوروتىنىڭ دەسلەپكى مەزگىلىدە، ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئوشۇق قىسمىلا پۇلغا ئايلىنىدۇ، شۇنداق قىلىپ ئالتۇن بىلەن كۈمۈش تەبىئىي ھالدا مۇشۇ ئوشۇق قىسمىنىڭ ياكى بايلىقنىڭ ئىجتىمائىي ئىپادىسى بولۇپ قالىدۇ. بەزى مىللەتلەردە ئۆزىنى ئۆزى قامداش ئاساسىدىكى ئەنئەنىۋى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا يارىشا، ئېھتىياج چەكلىك دائىرىدە مۇقىملىشىپ، ئاددىي پۇل خەزىنە شەكلى ئەبەدىيلىشىپ قالىدۇ. ئاسىيالىقلاردا

(86) «پۇل بايلىقى... پۇلغا ئايلاندۇرۇلغان مەھسۇلات بايلىقىدىن باشقا نەرسە ئەمەس.» (مېرسىئېر دېلارىۋېر «سىياسىي جەمئىيەتنىڭ تەبىئىي تەرتىپى شەكلەن قىممىتى پەقەت ئۆز شەكلىنى ئۆزگەرتىشتىن ئىبارەت»(يۇقىرىغا ئوخشاش، 486-بەت)

بولۇپمۇ ھىندىستانلىقلاردا ئەھۋال دەل مۇشۇنداق . ۋاندىرلىنت تاۋار باھاسىنى بىر دۆلەتتە ھازىر بار بولغان ئالتۇن ، كۈمۈش مىقدارى بەلگىلەيدۇ دەپ قارايدۇ ، ئۇ ئۆز-ئۆزىگە نېمە ئۈچۈن ھىندىستاننىڭ تاۋىرى مۇشۇنداق ئەرزان؟ دەپ سوئال قويىدۇ . ئۇ يەنە چۈنكى ھىندىستانلىقلار پۇلنى يەرگە كۆمۈپ قويىدۇ ، دېگەن جاۋابنى بېرىدۇ . ئۇ مۇنداق دەپ كۆرسىتىدۇ ، 1602 -يىلدىن 1734 -يىلغىچە ئۇلار 150 مىليون فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى كۈمۈشنى يەرگە كۆمۈپ قويغان ، بۇ كۈمۈشلەر ئەڭ بۇرۇن ئامېرىكا قىتئەسىدىن ياۋروپاغا توشۇپ بېرىلگەن .[87] 1856-يىلدىن 1866 -يىلغىچە بولغان 10 يىل ئىچىدە ئەنگلىيە ھىندىستان ۋە جۇڭگوغا ئىلگىرى ئاۋستراليەنىڭ ئالتۇنىغا ئالماشتۇرۇلغان 120 مىليون فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى كۈمۈشنى يۆتكىگەن (جۇڭگوغا يۆتكەلگەن كۈمۈشنىڭ كۆپ قىسمى يەنە ھىندىستانغا ئېقىپ كىرگەن) .

تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ يەنىمۇ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ ، ھەر بىر تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى مۇشۇ نەرسىنىڭ نېرۋىسىغا[141] ، مۇشۇ «ئىجتىمائىي گۆرۈ بۇيۇم»[88] [142] غا ئىگە بولۇشى كېرەك . تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئېھتىياجى ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ بارىدۇ ، بۇ ھال ئۇنىڭ باشقىلارنىڭ تاۋارلىرىنى سېتىۋېلىپ تۇرۇشىغا تۈرتكە بولىدۇ ، ئۇنىڭ ئۆز تاۋارلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشى ۋە سېتىشى ۋاقىت تەلەپ قىلىدىغان ئىش ، يەنە كېلىپ تاسادىپىيلىققا ئىگە ئىش . ئۇ ساتماي

(87) «ئۇلار مۇشۇنداق چارە بىلەن ئۆزلىرىنىڭ ماللىرى ۋە مەھسۇلاتلىرىنى شۇ قەدەر تۆۋەن باھادا ساقلىغان»(ۋاندېرىنت «پۇل ھەممىگە قادىر»95-، 96 -بەتلەر)

(88) «پۇل بىر خىل گۆرۈ بۇيۇمى»(جون بېللېرس «نامراتلار، سانائەت، سودا، مۇستەملىكە ۋە ئەخلاقنىڭ بۇزۇلۇشى توغرىسىدا» 1699 -يىل لوندون نەشرى 13 -بەت)



سېتىۋېلىش ئۈچۈن ، ئىلگىرى سېتىۋالماي ساتقان بولۇشى كېرەك . ئومۇمىيۈزلۈك داۋام قىلىپ تۇرىدىغان بۇ ئۇسۇل گويا ئۆز-ئۆزىگە قارىمۇقارشىدەك كۆرۈنىدۇ . لېكىن ئەتىۋار مېتاللار ئۆزلىرى ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ئورۇندا باشقا تاۋارلار بىلەن بىۋاستە ئالماشتۇرۇلۇپ تۇرىدۇ . ئۇ يەردە سېتىۋېلىش بولمايدۇ (ئالتۇن ، كۈمۈش ئىگىسى تەرەپتە) ، بەلكى سېتىش بولىدۇ (تاۋار ئىگىسى تەرەپتە) .[89] سېتىۋېلىش ئۈلىشىپ كەلمەيدىغان كېيىنكى سېتىش ئەتىۋار مېتاللارنى بارلىق تاۋار ئىگىلىرى ئوتتۇرىسىدا يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تەقسىم قىلىدىغان ۋاستىچىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ . دېمەك ، سودىنىڭ ھەممە نۇقتىلىرىدا ، تۈرلۈك مىقداردا ئالتۇن ، كۈمۈش توپلىنىدۇ . تاۋارنى ئالماشتۇرۇش قىممىتى سۈپىتىدە ياكى ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى تاۋار سۈپىتىدە ساقلاپ قېلىش ئىمكانىيىتى بارلىققا كەلگەندىن ئېتىبارەن ، ئالتۇن ھەۋىسىمۇ تۇغۇلىدۇ . تاۋار ئوبوروتىنىڭ كېڭىيىشىگە ئەگىشىپ ، پۇل-بايلىقنىڭ ھەممە ۋاقىت كارغا كېلىدىغان مۇتلەق ئىجتىمائىي شەكلىنىڭ ھوقۇقىمۇ كۈنسايىن چوڭىيىپ بارىدۇ .

«ئالتۇن ھەقىقەتەن ئاجايىپ نەرسە! كىمنىڭ ئالتۇنى بولسا، ئۇ كۆڭلى خالىغان بارلىق نەرسىنىڭ ئىگىسىگە ئايلىنىدۇ. ئالتۇن ھەتتا كىشىنىڭ روھىنى جەننەتكە ئېلىپ كىرەلەيدۇ.» (كولومبونىڭ 1503 -يىلى يامايكىدىن ئەۋەتكەن خېتى)

پۇلنىڭ ئۆزىدىن ئۇنىڭ نېمىدىن ئۆزگەرگەنلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولمايدۇ ، شۇڭا ، بارلىق نەرسىلەر ، مەيلى ئۇ تاۋار

(89) قاتتىق تەلەپ بىلەن ئېيتقاندا، سېتىۋېلىش ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ تاۋارنىڭ ئۆزگەرگەن فورماتسىيىسى بولۇپ قالغانلىقىنى، يەنى سېتىشنىڭ مەھسۇلى بولۇپ قالغانلىقىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ.

بولسۇن-بولمىسۇن ھەممىسى پۇلغا ئايلىنالايدۇ. بارلىق نەرسىلەرنى ئېلىپ ساتقىلى بولىدۇ. ئوبوروت غايەت زور ئىجتىمائىي پارلاندۇرۇش ماشىنىسىغا ئايلىنىپ، بارلىق نەرسىلەر ئىچىگە تاشلىنىدۇ، قايتىپ چىققاندا پۇلنىڭ جەۋھىرى بولۇپ چىقىدۇ. كىشىلەرنىڭ سودا-سېتىق دائىرىسىنىڭ سىرتىدىكى ئانچە ئاددىي، قوپال بولمىغان مۇقەددەس بۇيۇملار بىر يەردە قالسۇن، ھەتتا ئەۋلىيالارنىڭ جەسەتلىرى بۇنداق ئالتۇن تاۋلاش سېھرىگە بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ. (90) پۇلدا تاۋارنىڭ بارلىق سۈپەت پەرقلىرى پۈتۈنلەي يوقالغىنىغا ئوخشاش، پۇل رادىكال تەڭ تەقسىماتچى بولۇش سۈپىتىدە بارلىق پەرقلەرنىڭ ھەممىسىنى تۈگىتىدۇ. (91) لېكىن پۇلنىڭ ئۆزى تاۋار، ھەرقانداق

(90) فرانسىيىنىڭ ئەڭ تەقۋادار خرىستىئان مۇرتى پادىشاھ ھېنرىخ III مۇناستىر قاتارلىق جايلاردىكى مۇقەددەس تەۋەررۇكلەرنى بۇلاپ، ئۇنى كۈمۈشكە ئايلاندۇرغان. فوكىلىكلەرنىڭ دېلفى ئىبادەتخانىسىدىكى بايلىقنى بۇلىغانلىقى يۇنان تارىخىدا قانداق رول ئوينىغانلىقى كۆپچىلىككە مەلۇم.[143] ھەممىمىزگە مەلۇمكى، قەدىمكى زامان كىشىلىرى ئىبادەتخانىلارنى تاۋارلارنىڭ خۇداسىنىڭ تۇرار جايى دەپ قارايتتى. ئىبادەتخانا «مۇقەددەس بانكا»ئىدى. سودا-سېتىقنى ئاساس قىلغان فىنىكىلىكلەر پۇل ھەممە مەۋجۇداتنىڭ ئايلاندۇرۇلغان فورماتسىيىسى دەپ قارىغان. شۇڭا، سۆيگۈ ئىلاھى بايرىمىدا قىزلارنىڭ ياتلارغا ئۆز قىزلىقىنى بېرىپ ئېرىشكەن پۇلنى ئايال ئىلاھقا نەزىر قىلىپ بېرىشى ناھايىتى تەبىئىي ئەھۋال.

(91) «ئالتۇن! ساپ-سېرىق، پارقىراق، قىممەتلىك ئالتۇن!
ئالتۇن بولسا ھەممە نەرسە راۋا:
قارىنى ئاق قىلار، ئاقنى ھەم قارا،
ئېپلاسنى گۈزەل قىلار، گۇناھنى ھەق-ئادالەت،
رەزىللەرنى كۆتۈرەر، قورقۇنچاقنا بېرەر جاسارەت،
كونىلىقنى بېزەتەر، ياش-جۇۋان قىلىپ كۆرسىتەر،
ھەممىسىگە مەلاھەت، زىننەت، لاتاپەت بېرەر...
ھەي خۇدالار ئېيتىڭلارچۇ، بۇنىڭدا نېمە ھېكمەت بار؟
نېمىشقا ياراتتىڭلار بۇ ئالتۇننى، ئاللالار؟
شۇ ئالتۇنكى بەندىلەرنى دەرگايىڭلاردىن قوغلار، شۇ ئالتۇنكى كېسەللەرنىڭ
بېشىنى ياستۇقتىن ئۈزەر،
ئۇ يالتىراق مەلئۇندۇر: ئازدۇرار ئىنسانلارنى،
بىردەمدە ھەم تۈزىدۇ، ھەم بۇزىدۇ ئىتتىپاقلارنى،
كىشىلەرنى تىز چۆكتۈرەر ئەڭ يارىماس بىدئەتكە،



كىشىنىڭ خۇسۇسىي مۈلكى بولالايدىغان تاشقى نەرسە. شۇنداق قىلىپ، ئىجتىمائىي ھوقۇق شەخسىنىڭ خۇسۇسىي ھوقۇقى بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا، قەدىمكى جەمئىيەت پۇلنى جەمئىيەتنىڭ ئىقتىسادىي تەرتىپى ۋە ئەخلاق تەرتىپىنى يىمىرگۈچى دەپ قارىغان. (92) تېخى بالىلىق چېغىدىلا «پلۇتوننى چېچىدىن تۇتۇپ يەرنىڭ تېگىدىن تارتىپ چىقارغان» (93) ھازىرقى جەمئىيەت ئالتۇن مۇقەددەس قەدەھنى[144] ئۆزىنىڭ ئەڭ تۈپ تۇرمۇش پرىنسىپىنىڭ پارلاق گەۋدىلىنىشى دەپ مەدھىيە ئوقۇماقتا.

تاۋار ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە بىر خىل ئالاھىدە ئېھتىياجنى قاندۇرىدۇ، ماددىي بايلىقنى تەشكىل قىلىدىغان ئالاھىدە ئامىل. ھالبۇكى، تاۋارنىڭ قىممىتى مەزكۇر تاۋارنىڭ ماددىي بايلىقنىڭ بارلىق ئامىللىرىنى جەلپ قىلىش كۈچىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىنى ئۆلچەيدۇ، دېمەك شۇ تاۋار ئىگىسىنىڭ ئىجتىمائىي بايلىقىنىمۇ ئۆلچەيدۇ. ئاددىي ۋە ياۋايى تاۋار ئىگىسى

بۇلاڭچىلارنى — رەزىللەرنى مىندۈرىدۇ شۆھرەتكە، رەزىللەرگە مەنسەپ بېرىپ
تەخت ئۈستىگە مىندۈرگەن،
تۇل كەمپىرلەرنى ياش يىگىتكە خوتۇن قىلىپ ئالدۇرغان...
ھەي لەنىتى دۇنيا، يوقال ئەمدى كۆزۈمدىن،
بۇ دۇنياغا سېتىلغان ئەسكى پاھىشەن.
(شېكسپىر: «ئافىنالىق تايمىر»)

(92) «پۇل بالادۇر، باشقا سالار پالاكەت،
پۇل ئۈستىدە شەھەرلەر بولۇر مالامەت.
پۇل ئۈچۈن تەرك ئېتىدۇ ئەۋلاد يۇرتىنى،
پۇل يات، غېرىپ ئۆلكىگە سەرسان قىلار ئۇلارنى.
پۇل مەسۇم يۈرەكلەرنى بۇزار، ئەخلاقسىز قىلار،
كىشىلەرگە يامان خۇلق، بۇزۇقلار ئۆگىتەر.»(سوفوكىل: «ئانتىگونا»)

(93) «ئاچكۆزلۈك پلۇتوننى يەرنىڭ تېگىدىن تارتىپ چىقارماقچى بولغان.» «ئاتېنائۇس: «پەيلاسوپلار زىياپىتى»)

نەزەرىدە بولۇپمۇ غەربىي ياۋروپا دېھقانلىرى نەزەرىدە، قىممەت بىلەن قىممەت شەكلى بىر بىرىدىن ئايرىلالمايدۇ، شۇڭا ئالتۇن، كۈمۈش توپلاش ئۇلارنىڭ نەزەرىدە قىممەت توپلىغانلىق ھېسابلىنىدۇ. دەرۋەقە، ياكى پۇلنىڭ ئۆز قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى، ياكى تاۋار قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى سەۋەبلىك، پۇلنىڭ قىممىتى ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. لېكىن بىر تەرەپتىن بۇ ھال 200 ئۇنسىيە ئالتۇندا باشتىن-ئاخىر 100 ئۇنسىيە ئالتۇندىكىدىن، 300 ئۇنسىيە ئالتۇندا 200 ئۇنسىيە ئالتۇندىكىدىن كۆپرەك قىممەت بولىدىغانلىقىغا ۋەھاكازالارغا توسقۇنلۇق قىلالمايدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، نەرسىنىڭ بۇنداق تەبىئىي مېتال شەكلىنىڭ يەنىلا بارلىق تاۋارنىڭ ئومۇمىي تەڭ قىممەتلىك شەكلى، بارلىق ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ بىۋاستە ئىجتىمائىي نامايەندىسى بولالايدىغانلىقىغا توسقۇنلۇق قىلالمايدۇ. خەزىنە توپلاش ئىستىكىنىڭ ئۆز تەبىئىتىدىن قارىغاندا چېكى بولمايدۇ. پۇل سۈپەت جەھەتتىن، ياكى شەكىل جەھەتتىن ئېيتقاندا چەكسىز بولىدۇ، يەنى پۇل ماددىي بايلىقنىڭ ئومۇمىي ۋەكىلى دېمەكتۇر. شۇڭا ئۇ ھەر قانداق تاۋارغا بىۋاستە ئايلىنالايدۇ. لېكىن مىقدار جەھەتتىن ھەر بىر رېئال پۇل سوممىسىنىڭ يەنە چېكى بولىدۇ، شۇڭا ئۇ چەكلىك سېتىۋېلىش ۋاستىسى سۈپىتىدىلا رول ئوينايدۇ. پۇلنىڭ مىقدارىدىكى بۇنداق چەكلىكلىك بىلەن سۈپەت جەھەتتىكى چەكسىزلىك ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەت خەزىنە توپلىغۇچىنى سىزىغلارچە جۇغلانما ئەمگەك بىلەن ئۈزلۈكسىز شۇغۇللىنىشقا مەجبۇرلايدۇ. ئۇلار دۇنيانىڭ بويسۇندۇرغۇچىلىرىغا ئوخشايدۇ، بۇنداق بويسۇندۇرغۇچىلار بويسۇندۇرغان ھەر بىر يېڭى دۆلەتنى يېڭى دۆلەت چېگرىسىغا ئېرىشكەنلىك دەپ قارايدۇ.



ئالتۇننى پۇل سۈپىتىدە، يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا خەزىنە توپلاشنىڭ ئامىلى سۈپىتىدە ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئوبوروت قىلىنىشىنى چەكلەش، ئۇنىڭ سېتىۋېلىش ۋاستىسى بولۇپ ئىستېمال بۇيۇمىغا ئايلىنىپ كېتىشىدىن ساقلىنىش كېرەك. شۇڭا، خەزىنە توپلىغۇچى ئالتۇن مەبۇدى ئۈچۈن جىسمانىي بەھرىلىنىشىنى قۇربان قىلىدۇ. ئۇ نەپسىنى تارتىشنىڭ بۇ مۇقەددەس كىتابىغا ساداقەتمەنلىك بىلەن ئېتىقاد قىلىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇنىڭ ئوبوروت داۋامىدا پۇل شەكلىدە ئېرىشكىنى پەقەت ئۇنىڭ تاۋار شەكلىدە ئوبوروتقا سالغىنى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئىشلەپچىقارغىنى قانچە كۆپ بولسا، ساتىدىغىنىمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ. شۇڭا، تىرىشچانلىق، تېجەشچانلىق ۋە خەسىسلىك ئۇنىڭ ئاساسلىق گۈزەل ئەخلاقى بولۇپ قالىدۇ. كۆپ سېتىپ ئاز ئېلىش ئۇنىڭ پۈتۈن سىياسىي ئىقتىسادىغا ئايلىنىدۇ. [94]

بىۋاستە ساقلاش شەكلىدىن باشقا، يەنە ساقلاشنىڭ بىر خىل گۈزەل شەكلىمۇ يەنى ئالتۇن، كۈمۈش تاۋارلىرىنى ئىگىلەش شەكلىمۇ بار. ئالتۇن، كۈمۈش تاۋارلىرى بۇرژۇئازىيە جەمئىيىتىنىڭ بايلىقى بىلەن بىللە ئېشىپ بارىدۇ. «بىز باي بولايلى ياكى بايغا ئوخشاش كۆرۈنەيلى» (دىدېرو)[145]. شۇنداق قىلىپ، بىر تەرەپتىن، ئالتۇن، كۈمۈشنىڭ ئۆزىنىڭ پۇل فۇنكسىيىسىگە باغلىق بولمايدىغان، كۈنسايىن كېڭىيىپ بارىدىغان ئالتۇن، كۈمۈش بازىرى بارلىققا كېلىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، پۇل يەتكۈزۈپ بېرىدىغان، خۇسۇسەن ئىجتىمائىي بوران-چاپقۇن

(94) «ھەر بىر تاۋارنىڭ ساتقۇچىسىنى ئىمكانقەدەر كۆپەيتىش، ئالغۇچىسىنى ئىمكانقەدەر ئازايتىش سىياسىي ئىقتىسادنىڭ بارلىق تەدبىرلىرىنىڭ توگۈندۇر.» (ۋېررى: «سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق تەتقىقاتى» 52-، 53-بەتلەر)

مەزگىلدە مەيدانغا چىقىدىغان يوشۇرۇن بۇلاقمۇ بارلىققا كېلىدۇ .

پۇل خەزىنىسى مېتال ئوبوروتىنىڭ تېجىلىشىدە تۈرلۈك فۇنكسىيىلەرنى ئۆتەيدۇ . ئۇنىڭ بىرىنچى فۇنكسىيىسى ئالتۇن ، كۈمۈش قۇيما پۇلنىڭ ئوبوروت شارائىتىدىن كېلىپ چىقىدۇ . بىز تاۋار ئوبوروتىنىڭ كۆلەم ،باھا ۋە سۈرئەت جەھەتتىكى دائىم يۈز بېرىپ تۇرىدىغان ئۆزگىرىشلىرىگە ئەگىشىپ ، ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇل مىقدارىنىڭمۇ ئۈزلۈكسىز كۆپىيىپ ۋە ئازىيىپ تۇرىدىغانلىقىنى بىلدۇق .[①] دېمەك ، بۇ مىقدار كېڭىيىپ ۋە تارىيىپ تۇرۇشى كېرەك . بەزىدە پۇل قۇيما پۇل سۈپىتىدە قوبۇل قىلىنىشى لازىم ، بەزىدە قۇيما پۇل پۇل سۈپىتىدە چەتكە قېقىلىشى لازىم ، ئەمەلىيەتتە ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇل مىقدارىنى ئوبوروت ساھەسىنىڭ تويۇنۇش دەرىجىسىگە ھەر ۋاقىت لايىقلاشتۇرۇپ تۇرۇش ئۈچۈن ، بىر دۆلەتتىكى نەق ئالتۇن ، كۈمۈش مىقدارى قۇيما پۇل فۇنكسىيىسىنى ئۆتەۋاتقان ئالتۇن ، كۈمۈش مىقدارىدىن كۆپ بولۇشى كېرەك . بۇ شەرت پۇلنىڭ خەزىنە شەكلى ئارقىلىق رېئاللىشىدۇ . پۇل خەزىنىسىنىڭ كۆلچىكى ئوبوروتتىكى پۇل ئۈچۈن ئېقىندا ھەم سۇ چىقىرىدىغان ، ھەم سۇ باشلاپ كېلىدىغان ئۆستەڭدۇر ؛ دېمەك ، پۇل ئۆزىنىڭ ئوبوروت ئۆستىڭىدىن مەڭگۈ تېشىپ كەتمەيدۇ .[95]

(95) «بىر دۆلەت سودا قىلىشى ئۈچۈن مەلۇم مىقداردا مېتال پۇلنى ھازىرلىشى كېرەك، بۇ مىقدار ئەھۋالنىڭ ئۆزگىرىشىگە قاراپ بەزىدە كۆپىيىپ، بەزىدە ئازىيىپ تۇرىدۇ... پۇلنىڭ بۇنداق ئۆرلەپ-تۆۋەنلەپ تۇرۇشى سىياسىئونلارنىڭ ھېچقانداق ياردىمىسىز ئۆزلۈكسىز تەڭشىلىپ تۇرىدۇ... ئىككى ئاسما چېلەك ئالمىشىپ ئىشلەيدۇ: پۇل يېتىشمىگەندە، مېتال پارچىلىرىدىن پۇل قۇيۇلۇپ چىقىدۇ؛ مېتال پارچىسى يېتىشمىگەندە، پۇل ئېرىتىلىدۇ.» (سېر دېدلى نورس «سودا نەزەرىيىسى»(تولۇقلىما 3-بەت) شەرقىي ھىندىستان شىركىتىدە[146] ئۇزاق مەزگىل ئىشلىگەن جون ستيۇئارت مىل ھىندىستاندا كۈمۈشتىن ئىشلەنگەن زىننەت بۇيۇملىرىنىڭ يەنىلا خەزىنە پۇل فۇنكسىيىسىنى بىۋاستە ئۆتەۋاتقانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 219- ، 233-بەتلىرىگە قاراڭ . ــــ تۈزگۈچىدىن



## (b) تۆلەم ۋاستىسى

يۇقىرىدا بىز تەكشۈرگەن تاۋار ئوبوروتىنىڭ بىۋاستە شەكلىدە ئوخشاش بىر قىممەت مىقدارى ھامان ئىككى ياقلىمىلىق ھالەتتە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، يەنى بىر قۇتۇپتا تاۋار بولسا ، يەنە بىر قۇتۇپتا پۇل بولۇپ تۇرىدۇ . شۇڭا ، تاۋار ئىگىسى پەقەت مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان تەڭ قىممەتلىك بۇيۇمنىڭ ۋەكىلى سۈپىتىدە بىر-بىرى بىلەن مۇناسىۋەت باغلايدۇ . لېكىن ، تاۋار ئوبوروتىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ ، تاۋارنى ئۆتۈنۈپ بېرىش بىلەن تاۋار باھاسىنىڭ رېئاللىشىشى ۋاقىت جەھەتتە ئايرىلىپ بارىدىغان مۇناسىۋەتمۇ تەرەققىي قىلىدۇ . بۇ يەردە بۇ مۇناسىۋەتلەردىن ئەڭ ئاددىيلىرىنىلا كۆرسىتىپ ئۆتىمىز . بەزى تاۋارلارنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئۇزاقراق ۋاقىت كېتىدۇ ، يەنە بەزى تاۋارلارنى ئىشلەپچىقىرىشقا قىسقىراق ۋاقىت كېتىدۇ . تۈرلۈك تاۋارلارنى ئىشلەپچىقىرىش تۈرلۈك پەسىللەر بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ . بەزى تاۋارلار بازار بار جايدا ئىشلەپچىقىرىلىدۇ ، بەزى تاۋارلار يىراقتىكى بازارلارغا سەپەر قىلىدۇ . شۇ سەۋەبتىن ، بىر تاۋار ئىگىسى سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە مەيدانغا چىققىچە ، يەنە بىر

«ئۆسوم نىسبىتى ئۆرلىگەندە، كۈمۈشتىن ئىشلەنگەن زىننەت بۇيۇملىرى پۇل ياساش زاۋۇتىغا ئەۋەتىلىدۇ، ئۆسۈم نىسبىتى تۆۋەنلىگەندە، ئۇ يەنە ئەسلىي ھالىتىگە قايتىپ كېلىدۇ.» (جون سيۇئارت مىلنىڭ گۇۋاھلىق سۆزى، 1857-يىل «بانكا قانۇنى دوكلاتى» 2084-، 2101-نومۇرلۇق) 1864-يىلدىكى ھىندىستاننىڭ ئالتۇن، كۈمۈش ئىمپورتى ۋە ئېكسپورتىغا دائىر پارلامېنت ھۆججىتىگە[147] ئاساسلانغاندا، 1863-يىلى ئالتۇن، كۈمۈش ئىمپورتى ئېكسپورتتىن 19 مىليون 367 مىڭ 764 فوند ستېرلىڭ ئارتۇق بولغان. 1864-يىلدىن ئىلگىرىكى 8 يىل ئىچىدە، ئەتىۋار مېتالنىڭ ئىمپورتى ئېكسپورتتىن 109 مىليون 652 مىڭ 917 فوند ستېرلىڭ ئارتۇق بولغان. مۇشۇ ئەسىرنىڭ ئۆزىدە، ھىندىستاندا قۇيۇلغان پۇل 200 مىليون فوند ستېرلىڭدىن ئېشىپ كەتكەن.

تاۋار ئىگىسى ساتقۇچى سۈپىتىدە مەيدانغا چىقىدۇ. ئوخشاش ئالدى-ساتتى ئىشلىرى ئوخشاش بىر قىسىم شەخسلەر ئوتتۇرىسىدا ھەمىشە تەكرار-تەكرار داۋام قىلىنىۋاتقان چاغدا، تاۋار سېتىش شارائىتى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى بويىچە تەرتىپكە سېلىنىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، بەزى تاۋارلاردىن، ئالايلۇق ئۆيدىن پايدىلىنىش ھوقۇقى مەلۇم مۇددەتكىچە سېتىلىدۇ. سېتىۋالغۇچى مۇددەت توشقاندىن كېيىن ئاندىن تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىگە ھەقىقىي ئېرىشەلەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئالغۇچى ئاۋۋال تاۋارنى سېتىۋالىدۇ، ئاندىن تاۋارغا پۇل تۆلەيدۇ. بىر تاۋار ئىگىسى ئۆزىنىڭ بار تاۋىرىنى ساتىدۇ، يەنە بىر تاۋار ئىگىسى بولسا پۇلنىڭ ۋەكىلى سۈپىتىدە ياكى كەلگۈسىدىكى پۇلنىڭ ۋەكىلى سۈپىتىدىلا بۇ تاۋارنى سېتىۋالىدۇ. ساتقۇچى ھەقدار، سېتىۋالغۇچى قەرزدار بولۇپ قالىدۇ. بۇ يەردە تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىدە ياكى تاۋارنىڭ قىممەت شەكلىنىڭ تەرەققىياتىدا ئۆزگىرىش بولغانلىقتىن، پۇلمۇ باشقا بىر فۇنكسىيىگە ئىگە بولىدۇ. پۇل تۆلەم ۋاستىسىگە ئايلىنىدۇ. [96]

بۇ يەردە ھەقدار ياكى قەرزدارلىق رولى ئاددىي تاۋار ئوبوروتىدىن پەيدا بولىدۇ. ئاددىي تاۋار ئوبوروتى شەكلىنىڭ ئۆزگىرىشى ساتقۇچى بىلەن سېتىۋالغۇچىغا مۇشۇ ئىككى يېڭى تامغىنى باسىدۇ. باشتا بۇ رولمۇ ساتقۇچى بىلەن سېتىۋالغۇچى ئورۇندايدىغان رولغا ئوخشاش، ئەينى ئوبوروت

(96) لۇتېر سېتىۋېلىش ۋاستىسى بولغان پۇل بىلەن تۆلەم ۋاستىسى بولغان پۇلنى پەرقلەندۈرگەن. «جازانىخورلۇق سەۋەبىدىن، سەن مېنى ئىككى تەرەپلىمە زىيانغا ئۇچرىتىۋاتىسەن: بۇ يەردە تۆلىيەلمەيمەن، ئۇ يەردە سېتىۋالالمايمەن.» (مارتىن لۇتېر «باستېرلارغا تاپشۇرۇق: ۋەز ئېيتقاندا جازانىخورلۇققا قارشى تۇرۇڭلار» 1540-يىل ۋىتتېنبېرگ نەشرى)



ئىشتىراكچىلىرىنىڭ نۆۋەت بىلەن ئورۇنداپ تۇرىدىغان ۋاقىتلىق رولى بولىدۇ. ئەمما، ئەمەلىيەتتە بۇ قارىمۇقارشىلىق ھە دېگەندىلا ئۇنداق كۆڭۈللۈك بولمايدۇ، بەلكى تېخىمۇ مەھكەم قوشۇلۇپ كېتىدۇ. [97] لېكىن بۇ ئىككى رول تاۋار ئوبوروتىغا بېقىنمايمۇ پەيدا بولۇشى مۇمكىن. مەسىلەن، قەدىمكى دۇنيادىكى سىنىپىي كۆرەش ئاساسەن ھەقدارلار بىلەن قەرزدارلار ئوتتۇرىسىدىكى كۆرەش شەكلىدە داۋام قىلغان؛ رىمدا بۇ كۆرەش قەرزدار پۇقرالارنىڭ ۋەيران بولۇپ قۇلغا ئايلىنىشى بىلەن ئاخىرلاشقان. ئوتتۇرا ئەسىردە، بۇ كۆرەش قەرزدار فېئوداللارنىڭ ۋەيران بولۇشى ۋە ئۇلارنىڭ ئىقتىسادىي بازىسىدىن مەھرۇم بولۇشىغا ئەگىشىپ، سىياسىي ھوقۇقىدىنمۇ مەھرۇم بولۇشى بىلەن ئاخىرلاشقان. لېكىن بۇ يەردە پۇل شەكلى—پۇل مۇناسىۋىتى شەكلىنى ئالغان ھەقدار بىلەن قەرزدارنىڭ مۇناسىۋىتى—ئىقتىسادىي تۇرمۇش شارائىتىدىكى تېخىمۇ چوڭقۇر ئانتاگونىزىمنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ، خالاس.

ئەمدى تاۋار ئوبوروتى ساھەسىگە قايتىپ كېلەيلى. قىممەتداش —تاۋار ۋە پۇل— سېتىش جەريانىنىڭ ئىككى قۇتۇپىدا بىرلا ۋاقىتتا كۆرۈلمەيدۇ. ئەمدى بىرىنچىدىن، پۇل ساتماقچى بولغان تاۋارنىڭ باھاسىنى بەلگىلەشتە قىممەت ئۆلچىمىلىك فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ. ساتماقچى بولغان تاۋارنىڭ پۈتۈشۈپ بەلگىلەنگەن باھاسى سېتىۋالغۇچىنىڭ قەرزدارلىقىنى ئۆلچەيدۇ، يەنى سېتىۋالغۇچى مۆھلەت توشقاندا تاپشۇرۇشى شەرت بولغان

(97) تۆۋەندىكىلەر 18-ئەسىرنىڭ باشلىرىدىكى ئەنگلىيە سودىگەرلىرىنىڭ ھەقدارلىق ۋە قەرزدارلىق مۇناسىۋىتىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ: «ئەنگلىيە سودىگەرلىرى ئارىسىدا ئەۋج ئالغان بۇنداق شەپقەتسىزلىكنى باشقا ھەر قانداق جەمئىيەت ۋە دۇنيادىكى باشقا ھەر قانداق دۆلەتتە ئۇچراتقىلى بولمايدۇ.» («كرېدىت ۋە ۋەيران بولۇش قانۇنى توغرىسىدا» 1707-يىل لوندون نەشرى 2-بەت)

پۇلنىڭ سوممىسىنى بەلگىلەيدۇ. ئىككىنچىدىن، پۇل ئۇقۇمدىكى سېتىۋېلىش ۋاستىسىلىك فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ. گەرچە پۇل سېتىۋالغۇچىنىڭ پۇل تۆلەش ۋەدىسىدىلا مەۋجۇت بولسىمۇ، لېكىن ئۇ تاۋارنىڭ قولدىن قولغا ئۆتكەنلىكىنى رېئاللاشتۇرىدۇ. پەقەت تۆلەيدىغان ۋاقىت كەلگەندىلا، تۆلەم ۋاستىسى ئوبوروتقا ھەقىقىي كىرىدۇ، دېمەك سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىدىن ساتقۇچىنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ. ئوبوروت جەريانىنىڭ بىرىنچى باسقۇچىنىڭ ئۈزۈلۈپ قالغانلىقى، ياكى تاۋارنىڭ ئۆزگىرىش فورماتسىيىسىنىڭ ئوبوروتتىن چېكىنىپ چىققانلىقى سەۋەبىدىن، ئوبوروت ۋاستىسى خەزىنە پۇلغا ئايلىنىدۇ. تۆلەم ۋاستىسى ئوبوروتقا كىرىدۇ، لېكىن بۇ ھال تاۋار ئوبوروتتىن چېكىنگەندىن كېيىن كۆرۈلىدۇ. پۇل ئەمدى جەريانغا ۋاستىچىلىك قىلمايدۇ. ئۇ ئالمىشىش قىممىتىنىڭ مۇتلەق مەۋجۇتلۇقى، ياكى ئادەتتىكى تاۋار سۈپىتىدە بۇ جەريانىنى مۇستەقىل تاماملايدۇ. ساتقۇچىنىڭ تاۋارنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشتىكى مەقسىتى پۇل ئارقىلىق مەلۇم ئېھتىياجنى قاندۇرۇش، پۇل ساقلىغۇچىنىڭ تاۋارنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشتىكى مەقسىتى تاۋارنى پۇل شەكلىدە ساقلاش، قەرزدار بولۇپ قالغان سېتىۋالغۇچىنىڭ تاۋارنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشتىكى مەقسىتى تۆلەش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولۇشتىن ئىبارەت. ئەگەر ئۇ تۆلىمىسە، مال-مۈلكى مەجبۇرىي كىم ئارتۇق قىلىپ سېتىلىدۇ. شۇڭا، ھازىر ئوبوروت جەريانىنىڭ ئۆزىدىكى مۇناسىۋەت بىلەن بارلىققا كەلگەن بىر خىل ئىجتىمائىي زۆرۈرىيەت سەۋەبىدىن، تاۋارنىڭ قىممەت فورماتسىيىسى يەنى پۇل سېتىشنىڭ ئۆز مەقسىتىگە ئايلىنىدۇ.

سېتىۋالغۇچى تاۋارنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشتىن ئاۋۋال، پۇلنى قايتىدىن تاۋارغا ئايلاندۇرۇپ بولغان بولىدۇ، مۇنداقچە ئېيتقاندا،



ئۇ ئالدى بىلەن تاۋارنىڭ ئىككىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنى تاماملاپ، ئاندىن بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىنى ئورۇندىغان بولىدۇ. ساتقۇچىنىڭ تاۋىرى ئوبوروتقا كىرىدۇ، لېكىن تاۋارنىڭ ئۆز باھاسى خۇسۇسىي قانۇندىكى قەرز تۆلىتىۋېلىش ھوقۇقىغا ئاساسەن رېئاللاشتۇرۇلىدۇ. تاۋار پۇلغا ئايلىنىشتىن ئىلگىرى ئىستېمال قىممىتىگە ئايلانغان بولىدۇ. ئۇنىڭ بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى پەقەت كېيىن ئورۇندىلىدۇ. [98]

ئوبوروت جەريانىنىڭ ھەر بىر مۇئەييەن مەزگىلى ئىچىدە، قەرەلى توشقان قەرزدارلىق مۇشۇ قەرزدارلىقلارنى پەيدا قىلغان سېتىلغان تاۋارنىڭ باھا ئومۇمىي سوممىسىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. بۇ باھا ئومۇمىي سوممىسىنى رېئاللاشتۇرۇشقا كېرەكلىك پۇل مىقدارى ئالدى بىلەن تۆلەم ۋاستىسىنىڭ ئوبوروت سۈرئىتىگە باغلىق بولىدۇ. بۇ پۇل مىقدارى مۇنداق ئىككى خىل ئەھۋالدىن بەلگىلىنىدۇ: بىرى، ھەقدار بىلەن قەرزدارنىڭ مۇناسىۋەت زەنجىرى، يەنى A ئۆزىنىڭ قەرزدارى B دىن پۇلنى ئېلىپ، ئۆزىنىڭ ھەقدارى C غا بېرىشى قاتارلىقلار؛ يەنە بىرى ئوخشاش

(98) 2-نەشرىگە ئىزاھ: 1859-يىلى نەشر قىلىنغان ئەسىرىمدىكى تۆۋەندىكى بىر ئابزاس نەقىلدىن بۇ تېكىستتە نېمە ئۈچۈن قارىمۇقارشى شەكىل ئۈستىدە توختالمىغانلىقىمنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمەن: «ئەكسىچە، W — G جەريانىدا، پۇل ئىستېمال قىممىتى رېئاللىششتىن ئىلگىرى، مۇنداقچە ئېيتقاندا، تاۋار ئۆتۈنۈپ بېرىلىشتىن ئىلگىرى رېئال سېتىۋېلىش ۋاستىسى سۈپىتىدە ئۆتۈنۈپ بېرىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن تاۋارنىڭ قىممىتى رېئاللىشىدۇ. بۇنىڭغا كۆپ قوللىنىلىپ كېلىۋاتقان—مال پۇلنى ئالدىن تاپشۇرۇش شەكلى مىسال بولالايدۇ. ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى ھىندىستان دېھقانلىرىدىن ئەپيۇن سېتىۋالغاندا مۇشۇ شەكلىنى قوللانغان... لېكىن، پۇل بۇ يەردە پەقەت بىز بىلگەن سېتىۋېلىش ۋاستىسى شەكلىدىلا رول ئوينايدۇ... ئەلۋەتتە، كاپىتالمۇ پۇل شەكلى بىلەن ئالدىن تۆلىنىدۇ... لېكىن بۇ نۇقتىئىنەزەر ئاددىي ئوبوروت دائىرىسىگە تەۋە ئەمەس.» («سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1859-يىل بېرلىن نەشرى 119-، 120-بەتلەر[148])

بولمىغان تۆلەم مۆھلىتى ئوتتۇرىسىدىكى ئارىلىق . بىرىنىڭ كەينىدىن يەنە بىرى ئۇلىنىپ كەلگەن تۆلەم زەنجىرى ياكى ئىشتىن كېيىنكى بىرىنچى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش زەنجىرى بىز ئالدىدا تەكشۈرۈپ ئۆتكەن فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش قاتارىنىڭ چىرمىشىپ كېتىشى بىلەن ماھىيەت جەھەتتىن پەرقلىنىدۇ[1]. ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ ئوبوروتىدا ، ساتقۇچى بىلەن سېتىۋالغۇچىنىڭ مۇناسىۋىتى ئىپادىلىنىپلا قالماستىن ، بەلكى بۇ مۇناسىۋەتنىڭ ئۆزى پۇل ئوبوروتى داۋامىدىلا بارلىققا كېلىدۇ ، شۇنداقلا پۇل ئوبوروتى بىلەن بىرلا ۋاقىتتا بارلىققا كېلىدۇ . ئەكسىچە ، تۆلەم ۋاستىسىنىڭ ھەرىكىتى مۇشۇ ھەرىكەتتىن ئىلگىرىكى نەق مەۋجۇت ئىجتىمائىي ئالاقىنى ئىپادىلەيدۇ .

بىر قانچە سېتىشنىڭ تەڭلا ئېلىپ بېرىلىشى بىلەن ئوبوروت سۈرئىتىنىڭ قوپىما پۇل مىقدارىغا بولغان تولۇقلاش رولى چەكلىمىگە ئۇچرايدۇ . ئەكسىچە بولغاندا ، بۇ ھال تۆلەم ۋاستىسىنى تېجەشكە يېڭى پىشاڭ تەييارلاپ بېرىدۇ .تۆلەمنىڭ مەلۇم بىر ئورۇنغا مەركەزلىشىشىگە ئەگىشىپ ، بۇ تۆلەملەرنى ئۆزئارا يېگۈزىۋېتىدىغان مەخسۇس ئاپپارات ۋە ئۇسۇللارمۇ تەبىئىيلا راۋاجلىنىپ بارىدۇ . ئوتتۇرا ئەسىردە لىئوندا تەسىس قىلىنغان ۋىرۇمېئال ئورنى بۇنىڭ مىسالى بولالايدۇ . A نىڭ B گە ، B نىڭ C غا ، C نىڭ A غا بولغان ھەقدارلىقىنى سېلىشتۇرۇپلا ، بەلگىلىك سوممىدىكى مۇسبەت سان بىلەن مەنپىي سانىنى خالاس قىلىۋەتكىلى بولىدۇ . بۇنىڭدا تۆلەشكە تېگىشلىكى پەقەت قەرزنىڭ پەرق سوممىسىلا بولىدۇ . تۆلەم قانچە مەركەزلەشسە ، پەرق سومما نىسبەتەن شۇنچە كىچىكلەيدۇ ، شۇ سەۋەبلىك ئوبوروتنىڭ تۆلەم

① مۇشۇ تومنىڭ 224- ، 229-بەتلىرىگە قاراڭ . ——تۈزگۈچىدىن



ۋاستىسى مىقدارىمۇ نىسبەتەن كىچىكلەيدۇ .

پۇلنىڭ تۆلەم ۋاستىسى بولۇش فۇنكسىيىسىدە بىر بىۋاستە زىددىيەت بولىدۇ . تۈرلۈك تۆلەملەر ئۆزئارا بالانس بولۇپ كەتكەن چاغدا ، پۇل پەقەت ئۇقۇمدىكى ھېسابات پۇلى ياكى قىممەت ئۆلچىمى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ . ھەقىقىي تۆلەم تۆلەشكە توغرا كەلگەن چاغدا ، پۇل ئوبوروت ۋاستىسىمۇ بولمايدۇ ، ماددىي ئالمىشىشنىڭ ھەش-پەش دېگۈچە غايىپ بولىدىغان ۋاستىچى شەكلىمۇ بولمايدۇ ، بەلكى ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ ئايرىم نامايەندىسى بولىدۇ ، ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ مۇستەقىل مەۋجۇدىيىتى بولىدۇ ، مۇتلەق تاۋار بولىدۇ . بۇ زىددىيەت ئىشلەپچىقىرىش كرىزىسى ۋە سودا كرىزىسىنىڭ پۇل كرىزىسى (99) دەپ ئاتىلىدىغان پەيتلىرىدە ئالاھىدە ئوچۇق ئاشكارىلىنىدۇ . بۇ پۇل كرىزىسى بىر-بىرىگە ئۇلىنىپ كېلىدىغان تۆلەم زەنجىرى ۋە تۆلەمنى خالاس قىلىۋېتىدىغان سۈنئىي تۈزۈملەر تولۇق راۋاجلانغان جايدىلا پەيدا بولىدۇ . نېمە سەۋەبتىن بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، بۇ مېخانىزم تامامەن قالايمىقانلىشىپ كەتكەن چاغدا ، پۇل ھېسابات پۇلنىڭ نوقۇل ئۇقۇمدىكى فورماتسىيىسىدىن چىقىپ ، بىردىنلا توغرىدىن توغرا قاتتىق پۇلغا ئايلىنىدۇ . بۇ چاغدا ئاددىي تاۋار ئۇنىڭ ئورنىغا ئۆتەلمەيدۇ . تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى ئۆز قىممىتىنى تولۇق يوقىتىدۇ ، تاۋارنىڭ قىممىتى ئۆزىنىڭ قىممەت شەكلى ئالدىدا غايىپ بولىدۇ . روناق تېپىپ

(99) تېكىستتە ئېيتىلغان پۇل كرىزىسى ھەر قانداق ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش كرىزىسى بىلەن سودا كرىزىسىنىڭ بىر ئالاھىدە باسقۇچىدىن ئىبارەت، ئۇنى پۇل كرىزىسى دەپ ئاتالغان ئالاھىدە تۈردىكى كرىزىستىن پەرقلەندۈرۈش لازىم. كېيىنكىسى مۇستەقىل پەيدا بولۇپ سانائەت بىلەن سودىغىلا ئەكس تەسىر كۆرسىتىدۇ. بۇ كرىزىسنىڭ ھەرىكەت مەركىزى پۇل كاپىتالىدۇر، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ بىۋاستە دائىرىسى بانكا، سودا بىرژىسى ۋە پۇل مۇئامىلىسىدۇر. (3-نەشرىگە ماركسنىڭ قوشقان ئىزاھى)

كەتكەنلىكى بىلەن مەس بولۇپ كەتكەن بۇرژۇئازلار تۇنۇگۇن مەرىپەت ئىپتىخارى بىلەن، پۇل دېگەن قۇرۇق سۆلەت دەپ جاكارلاپ، تاۋارلار پۇلدۇر دېگەن بولسا، بۈگۈن دۇنيا بازىرىنىڭ ھەممىلا جايىدا، پۇللا تاۋاردۇر! دەپ جار سالماقتا. بۇغا سۇغا تەشنا بولغاندەك، ئۇلارنىڭ روھمۇ پۇلدىن ئىبارەت بىردىنبىر بايلىققا تەشنا بولماقتا.[100] كرىزىس ۋاقتىدا، تاۋار بىلەن ئۇنىڭ قىممەت فورماتسىيىسى (پۇل) ئوتتۇرىسىدىكى قارىمۇقارشىلىق راۋاجلىنىپ مۇتلەق زىددىيەتكە ئايلىنىدۇ. شۇ سەۋەبتىن بۇ يەردە پۇلنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلىنىڭ كارى چاغلىقلا بولۇپ قالىدۇ. تۆلەم مەيلى ئالتۇن بىلەن تۆلەنسۇن ياكى بانكا چېكىدىن ئىبارەت مۇشۇنداق ئىناۋەتلىك پۇل بىلەن تۆلەنسۇن، پۇل قەھەتچىلىكى ئوخشاش بولىدۇ.[101]

(100) «كرېدىت مەسلىكىدىن مۇشۇنداق بىردىنلا پۇل مەسلىكىگە يۆتكىلىش ئەمەلىي ۋەھىمىگە نەزەرىيە ۋەھىمىنى قوشىدۇ، ھالبۇكى ئوبوروت ئىشتىراكچىلىرى ئۆز مۇناسىۋەتلىرىنىڭ تېگىگە يېتىپ بولغىلى بولمايدىغان سىرلىرى ئالدىدا تىترەپ لەرزىگە كېلىدۇ.» (ماركس: «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1859-يىل بېرلىن نەشرى 126-بەت[149]) «نامراتلارنىڭ خىزمەت تاپالماسلىقىدىكى سەۋەب بايلارنىڭ ئۇلارنى ياللىغىدەك پۇلى بولمىغانلىقىدا، گەرچە ئۇلارنىڭ يېمەكلىك ۋە كىيىم-كېچەك ئىشلەپچىقىرىشقا كېرەكلىك ئىلگىرىكىگە ئوخشاش زېمىنى ۋە ئەمگەك كۈچى بولسىمۇ ئەھۋال شۇنداق؛ پۇل ئەمەس، بەلكى دەل مۇشۇلار بىر دۆلەتنىڭ ھەقىقىي بايلىقىنى ھاسىل قىلىدۇ.» (جون بېللېرس: «ئەمگەك ئىنىستىتۇتىدىن بىرنى قۇرۇش قوغرىسىدا تەكلىپ» 1696-يىل لوندون نەشرى، 3-، 4-بەتلەر)

(101) تۆۋەندىكى بىر ئابزاس سۆز «سودا ئەھلىلىرى»نىڭ بۇنداق پۇرسەتتىن قانداق پايدىلانغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ: «بىر قېتىم (1839-يىلى) بىر ئاچكۆز قېرى بانكىر (سىتى رايونىدىن) ئۆزىنىڭ ئۆيىدىكى يېزىق ئۈستىلىنىڭ تارتمىسىنى ئېچىپ، باغلام-باغلام پۇلنى دوستىغا كۆرسىتىپ، كۆرەڭلىگەن ھالدا مانا بۇ 600 مىڭ فوند ستېرلىڭ، مەن ئۇنى پۇل جىددىيلىكىنى پەيدا قىلىش مەقسىتىدە ساقلاپ كەلدىم، بۈگۈن سائەت ئۈچتىن كېيىن ئۇنى بازارغا سالىمەن، دەيدۇ.» (ھېنرى روبىي: «ئايرىۋاشلاش نەزەرىيىسى. 1844-يىلدىكى بانكا پەرمانى» 1864-يىل لوندون نەشرى، 81-بەت) يېرىم ھۆكۈمەت تەرەپ گېزىت «كۆزەتكۈچى گېزىتى» نىڭ 1864-يىل 4-ئاينىڭ 24-كۈنىدىكى سانىدا مۇنداق خەۋەر بېرىلىدۇ: «ھازىر پۇل جىددىيلىكىنى پەيدا قىلىدىغان بىر خىل ۋاستە بارلىققا كەپتۇ، دېيىدىغان ناھايىتى غەلىتە گەپ تارقىلىپتۇ... بۇنداق ھىيلە-مىكىرلەر ھەرقانچە شۈبھىلىك بولسىمۇ، لېكىن بۇنداق سۆز-چۆچەكلەر كەڭ تارقىلىپ كەتتىكى، ئۇلارنى تىلغا ئېلىپ ئۆتۈشكە ھەقىقەتەن ئەرزىيدۇ.»



بىز ئەمدى مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە ئوبوروتتا بولغان پۇلنىڭ ئومۇمىي مىقدارىنى تەكشۈرۈپ كۆرەيلى. ئوبوروت ۋاستىسى بىلەن تۆلەم ۋاستىسىنىڭ ئوبوروت سۈرئىتى بىزگە مەلۇم دەپ پەرەز قىلايلى، بۇ ئومۇمىي سومما رېئاللىشىش ئالدىدا تۇرغان تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىغا قەرەلى توشقان ئومۇمىي تۆلەم سوممىسىنى قوشۇپ، ئۇنىڭدىن بىر-بىرىگە خالاس قىلىۋېتىلىدىغان تۆلەمنى ئېلىۋەتكەندە، ئاخىرىدا ئۇنىڭدىن ئەينى بىر پۇلنىڭ نۆۋەت بىلەن، تۇرۇپ ئوبوروت ۋاستىسى، تۇرۇپ تۆلەم ۋاستىسى بولىدىغان ئوبوروت قېتىم سانىنى ئېلىۋەتكەندە چىقىدىغان سانغا باراۋەر بولىدۇ. مەسىلەن، بىر دېھقان ئاشلىقنى سېتىپ 2 فوند ستېرلىڭغا ئېرىشتى دەيلى، بۇ يەردە 2 فوند ستېرلىڭ ئوبوروت ۋاستىلىك رول ئوينايدۇ. ئۇ پۇل تاپشۇرىدىغان كۈنى بۇ 2 فوند ستېرلىڭنى كاناپ توقۇغۇچى ئۇنىڭغا ئالدىن بەرگەن كانىپى ئۈچۈن سەرپ قىلدى. بۇ ۋاقىتتا ئۇ 2 فوند ستېرلىڭ تۆلەم ۋاستىسىلىك فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ. ئارقىدىن كاناپ توقۇغۇچى نەق پۇلنى ئېلىپ ئىنجىل سېتىۋالدى، بۇنىڭ بىلەن بۇ 2 فوند ستېرلىڭ قايتىدىن ئوبوروت ۋاستىسىلىك فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ، مۇشۇنىڭغا ئوخشاش داۋاملىشىدۇ. شۇڭا، باھا، پۇلنىڭ ئوبوروت سۈرئىتى ۋە تۆلەمنىڭ تېجىلىش دەرىجىسى بەلگىلەپ قويۇلغان تەقدىردىمۇ، مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدىكى، مەسىلەن بىر كۈن ئىچىدىكى ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇل مىقدارى بىلەن تاۋار مىقدارى ئەمدى ماس كەلمەي قالىدۇ. ئوبوروتقا قاتنىشىۋاتقان پۇلنىڭ ۋەكىللىك قىلغىنى ئاللىقاچان ئوبوروتتىن چېكىنىپ چىققان تاۋار بولىدۇ. ئوبوروت قىلىنىۋاتقان تاۋارنىڭ پۇل قىممىتىدىشى پەقەت كەلگۈسىدە پەيدا بولىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ھەر كۈنى تۈزۈلىدىغان تۆلەم بىلەن

شۇ كۈنى قەرەلى توشىدىغان تۆلەم تامامەن كېلىشمىلىك مىقدار بولمايدۇ . [102]

ئىناۋەتلىك پۇل پۇلنىڭ بىۋاستە تۆلەم ۋاستىسى بولۇش فۇنكسىيىسىدىن ۋۇجۇدقا كېلىدۇ . ھالبۇكى ، تاۋار سېتىشتىن كەلگەن قەرز چېكىمۇ ئۆز نۆۋىتىدە ھەقدارلىق ھوقۇقىنىڭ يۆتكىلىشى ئارقىسىدا ئوبوروتقا كىرىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىناۋەتلىك قەرز ئىشلىرىنىڭ كېڭىيىشىگە ئەگىشىپ ، پۇلنىڭ تۆلەم ۋاستىسى بولۇش فۇنكسىيىسىمۇ كېڭىيىپ بارىدۇ . تۆلەم ۋاستىسى بولغان پۇل ئۆزىگە خاس تۈرلۈك مەۋجۇدىيەت شەكلىنى ئالىدۇ ۋە بۇ شەكىل بىلەن چوڭ كۆلەمدىكى سودا ساھەسىدە ئۆز ئورنىنى تاپىدۇ ، ئالتۇن ، كۈمۈش ، قۇيما پۇللار ئاساسەن كىچىك سودا ساھەسىگە سىقىپ چىقىرىلىدۇ . [103]

(102) «مەلۇم بىر كۈنى ئىمزالانغان سېتىۋېلىش ئومۇمىي سوممىسى ياكى كېلىشىمدىكى ئومۇمىي سومما شۇ كۈنى ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇلنىڭ ئومۇمىي مىقدارىغا تەسىر كۆرسەتمەيدۇ، لېكىن مۇتلەق كۆپ ھاللاردا ئۇ تۈرلۈك ۋېكسىلغا ئايلىنىپ، كەلگۈسىدە يىراق ياكى يېقىن بىر كۈندە ئوبوروتقا قاتنىشىدىغان پۇل مىقدارىنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ...بۈگۈن كېسىپ بەرگەن ۋېكسىل ياكى بۈگۈن تەمىنلەپ بەرگەن ئىناۋەتلىك قەرز پۇلنىڭ مەيلى سانى، ئومۇمىي سوممىسى ياكى مۆھلىتى جەھەتتىن بولسۇن، ئەتە ياكى ئۆگۈنلۈككە كېسىپ بېرىدىغان ۋېكسىل ياكى تەمىنلەپ بېرىدىغان ئىناۋەتلىك قەرز پۇل بىلەن قانداقتۇر ئوخشاشلىقى بولۇشىنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق. ئەكسىچە، بۈگۈنكى نۇرغۇن ۋېكسىل ۋە ئىناۋەتلىك قەرز پۇلنىڭ قەرەلى توشقاندا ئىلگىرىكى نۇرغۇن تامامەن بېكىتىلمىگەن كۈنلەردە نېسى قەرزلەر بىلەن خالاس بولۇپ كېتىدۇ. 12 ئايلىق، ئالتە ئايلىق، ئۈچ ئايلىق ياكى بىر ئايلىق مۆھلەتتىكى ۋېكسىللار بىر يەرگە جەملەنسە، مەلۇم بىر كۈنى مۆھلىتى توشىدىغان قەرز ئومۇمىي سوممىسىنى پەۋقۇلئاددە چوڭايتىۋېتىدۇ.» (پۇل نەزەرىيىسى. شوتلاندىيە خەلقىگە يېزىلغان خەت)، ئەنگلىيىلىك بىر بانكىرنىڭ ئەسىرى، 1845-يىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 29-، 30-بەتلەر)

(103) ھەقىقىي سودا پائالىيىتىدە ئىشلىتىلگەن رېئال پۇلنىڭ نەقەدەر ئازلىقىنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن، بىز لوندوندىكى ئەڭ چوڭ سودا شىركىتى (موررسون—دىللون شىركىتى)نىڭ يىللىق پۇل كىرىم-چىقىم جەدۋىلىنى مىسال قىلىپ كەلتۈرىمىز. 1856-يىلى مەزكۇر شىركەتنىڭ سودا سوممىسى نەچچە مىليون فوند ستېرلىڭغا يەتكەن، ھازىر بىر مىليون فوند ستېرلىڭغا سۈندۈرۈپ ھېسابلايمىز.



تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى مەلۇم دەرىجىگە ۋە كۆلەمگە يەتكەندە ، پۇلنىڭ تۆلەم ۋاستىسى بولۇش فۇنكسىيىسى تاۋار ئوبوروتى ساھەسىدىن ھالقىپ چىقىدۇ . پۇل كېلىشىم جەھەتتىكى ئومۇمىي تاۋارغا ئايلىنىدۇ . [104] يەر ئىجارىسى ، باج-سېلىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار نەرسە تاپشۇرۇشتىن پۇل تاپشۇرۇشقا ئۆتىدۇ . بۇنداق ئۆزگىرىش كۆپ ھاللاردا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئومۇمىي ئەھۋالىغا باغلىق بولۇپ قالىدۇ ، بۇنىڭغا رىم ئىمپېرىيىسىنىڭ بارلىق باج-سېلىقلارنى پۇل بىلەن ئوندۇرۇشكە ئىككى قېتىم ئۇرۇنۇشىنىڭ مەغلۇب بولغانلىقى ئىسپات بولالايدۇ . لۇئى XIV

| كىرىم | (بىرلىكى:فوند ستېرلىڭ) | چىقىم | (بىرلىكى:فوند ستېرلىڭ) |
|---|---|---|---|
| بانكىرلار ۋە سودىگەرلەرنىڭ قەرەللىك تاپشۇرىدىغان ۋېكسىللىرى | 533596 | قەرەللىك تۆلىنىدىغان ۋېكسىللار | 302674 |
| نەق تۆلىنىدىغان بانكا چېكى قاتارلىقلار | 357715 | لوندوندىكى ھەرقايسى بانكىلارنىڭ چەكلىرى | 663672 |
| يەرلىك بانكا زايومى | 9627 | ئەنگلىيە بانكا زايومى | 22743 |
| ئەنگلىيە بانكا زايومى | 68554 | ئالتۇن | 9427 |
| ئالتۇن | 28089 | كۈمۈش ۋە مىس | 1484 |
| كۈمۈش ۋە مىس | 1486 | | |
| پوچتا پېرېۋوتى | 933 | | |
| جەمئىي: | 1 مىليون فوند ستېرلىڭ | جەمئىي: | 1 مىليون فوند ستېرلىڭ |

(«بانكا قانۇنى ئالاھىدە كومىتېتىنىڭ دوكلاتى» 1858-يىل 7-ئاي، 71-بەت)

(104) «بۇ يەردە سودىنىڭ خاراكتېرى ئۆزگەردى، ھازىر مالغا مال ئالماشتۇرۇش، مال بىلەن تەمىنلەش ۋە مال كىرگۈزۈشنىڭ ئورنىنى سېتىش بىلەن تۆلەش ئالماقتا، بارلىق سودا... پۇل باھاسى ئاساسىغا قۇرۇلىدىغان بولدى.» (دان دېفور: «جامائەت ئىناۋەتلىك قەرزى توغرىسىدا» 1710-يىل لوندون 3-نەشرى، 8-بەت)

ھۆكۈمرانلىقىدىكى فرانسىيە دېھقانلىرى ئىنتايىن نامرات ئىدى ، ئاگىلبېر ، مارشال ۋوبان قاتارلىقلار كۈچلۈك سۆككەن بۇنداق ھادىسە باج-سېلىقنىڭ ئېغىرلىقىدىنلا كۆرۈلگەن بولماستىن ، باجغا نەرسە تاپشۇرۇشتىن پۇل تاپشۇرۇشقا ئۆزگىرىشمۇ سەۋەب بولغان . (105) يەنە بىر تەرەپتىن ، ئاسىيادا يەر ئىجارىسىنىڭ ئەمەلىي بۇيۇم شەكلى (ئۇ ئۆز نۆۋىتىدە دۆلەت بېجىنىڭ ئاساسلىق ئامىلى ھېسابلىنىدۇ) تەبىئىي مۇناسىۋەتلەرگە ئوخشاش ئۆزگەرمەي تەكرارلىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرى ئاساسىغا ئورنىتىلغان ، بۇنداق تۆلەم شەكلى ئۆز نۆۋىتىدە مۇشۇنداق قەدىمىي ئىشلەپچىقىرىش شەكلىنى قوغداپ كەلمەكتە . بۇنداق تۆلەم شەكلى تۈركىيە ئىمپېرىيىسىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىدىكى بىر سىر . ئەگەر ياۋروپا ياپونىيىگە مەجبۇرىي تاڭغان تاشقى سودا ياپونىيىنىڭ نەرسە بىلەن تۆلىنىدىغان يەر ئىجارىسىنىڭ پۇل بىلەن تۆلىنىدىغان يەر ئىجارىسىگە ئۆزگىرىشىگە سەۋەب بولسا ، ئۇ ھالدا ياپونىيىنىڭ ئۈلگىلىك يېزا ئىگىلىكى ھالاكەتكە يۈزلەنگەن بولاتتى . بۇنداق يېزا ئىگىلىكىنىڭ تار ئىقتىسادىي مەۋجۇتلۇق شارائىتىمۇ يوقالغان بولاتتى .

ھەر بىر دۆلەتتە مۇئەييەن ئومۇمىي چىقىم مۆھلىتى بەلگىلەنگەن بولىدۇ . تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ باشقا دەۋرىيلىكىنى بىر ياققا قايرىپ تۇرغاندىمۇ ، بۇ مۆھلەتلەرنىڭ بىر قىسمى پەسىللەرنىڭ ئۆزگىرىشىگە مۇناسىۋەتلىك تەبىئىي ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىنى ئاساس قىلغان بولىدۇ . بۇ مۆھلەتلەر

(105) «پۇل بارلىق مەۋجۇداتنىڭ جاللىتى بولۇپ قالدى» مالىيە باشقۇرۇش سەنئىتى «بىر دېستىللەش ماشىنىسى بولۇپ، ئۇ مۇشۇنداق جانغا زامىن مەلھەم ئېلىش مەقسىتىدە، ئادەم ھەيران قالغۇدەك كۆپ مال ۋە تاۋارنى پارلاندۇرىدۇ». «پۇل پۈتكۈل ئىنسانىيەتكە جەڭ ئېلان قىلدى.» (بۇئالگىيبېر: «بايلىق، پۇل ۋە باجنىڭ خاراكتېرى توغرىسىدا»، دەئىر تۈزگەن «مالىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى»، 1843 -يىل پارىژ نەشرى1-توم، 413-، 417-، 418-، 419-بەتلەر)



تاۋار ئوبوروتىدىن بىۋاسىتە بارلىققا كەلمەيدىغان باج ، يەر ئىجارىسىگە ئوخشاش تۆلەملەرنىمۇ تەڭشەپ تۇرىدۇ . جەمئىيەتنىڭ ھەر قايسى جايلىرىغا تارقالغان بۇ تۆلەملەرنىڭ بىر يىلنىڭ مەلۇم كۈنلىرىدە ئېھتىياجلىق بولىدىغان پۇل مىقدارى تۆلەم ۋاسىتىسىنى تېجەش جەھەتتە دەۋرىيلىك ، ئەمما مۇتلەق يۈزەكى مالىمانچىلىقلارنى پەيدا قىلىدۇ . (106) تۆلەم ۋاسىتىسىنىڭ ئوبوروت سۈرئىتى قانۇنىيىتىدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، دەۋرىيلىككە ئىگە بارلىق چىقىملار (نېمە سەۋەبتىن چىقىم قىلىنىدىغانلىقىدىن قەتئىينەزەر) غا كېرەكلىك تۆلەم ۋاسىتىسىنىڭ مىقدارى تۆلەم مۆھلىتىنىڭ ئۇزۇن-قىسقىلىقى بىلەن تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ . (107) 150

(106) كرېي ئەپەندى 1826-يىلى پارلامېنت تەكشۈرۈش كومىتېتىغا: «1824-يىلىدىكى ئەرۋاھلار كۈنىدە، ئېدىنبورگدا قەغەز پۇلغا بولغان ئېھتىياج شۇنچىلىك كۆپىيىپ كەتتىكى، سائەت 11 بولغاندا بىزدە بىر ۋاراقمۇ قەغەز پۇل قالمىدى، بىز بانكىمۇ بانكا كىرىپمۇ پۇل قەرز ئاللمىدۇق، نۇرغۇن سودىنى ئاق ھۆججەت بىلەن ئورۇنداشقا توغرا كەلدى. لېكىن چۈشتىن كېيىن سائەت ئۈچ بولغاندا، ھەممە پۇل پۇل تارقاتقان بانكىلىرىغا قايتىپ كەلدى. بۇ پۇللار بىرقانچە قولدىن ئۆتۈپ قايتىپ كەلدى، خالاس.» دەيدۇ. شوتلاندىيىدە، قەغەز پۇلنىڭ ئەمەلىي ئوتتۇرىچە ئوبوروت مىقدارى 3 مىليون فوند ستېرلىڭغا يەتمىسىمۇ، لېكىن بىر يىلنىڭ ھەر قايسى تۆلەم مەزگىللىرىدە بانكىرلارنىڭ قولىدىكى بارلىق قەغەز پۇل (تەخمىنەن 7 مىليون فوند ستېرلىڭ) ئىشقا چۈشىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا قەغەز پۇل پەقەت بىر خىل نوقۇل ئالاھىدە فۇنكسىيىنى ئۆتەيدۇ، بۇ فۇنكسىيىنى ئادا قىلىپ بولغان ھامان پۇل تارقاتقان بانكىلارغا قايتىپ كېلىدۇ. (جون فۇللارتون «ئوبوروت پۇلنىڭ تەڭشىلىشى توغرىسىدا» 1845-يىل لوندون 2-نەشرى، 86-بەتتىكى ئىزاھات) چۈشىنىشكە قولايلىق بولۇشى ئۈچۈن، بۇ يەردە يەنە شۇنى ئېيتىپ ئۆتەيلىكى، فۇللارتون بۇ كىتابنى يازغان مەزگىلدە، شوتلاندىيىدە ئامانەت پۇلغا چەك ئەمەس، بەلكى قەغەز پۇل بېرىلەتتى.

(107) بەزىلەر: «بىر يىللىق سودا سوممىسىغا 40 مىليون لازىم بولسا، ئۇ ھالدا مۇشۇ سودىغا كېرەكلىك بارلىق ئوبوروت ئۈچۈن بۇ ئالتە مىليون (ئالتۇن) يېتەرمۇ؟» دەپ سورىغىنىدا، پېتتى ئادەتلەنگەن ئەپچىل ئۇسۇلى بىلەن مۇنداق جاۋاب بېرىدۇ: «يېتىدۇ دەپ جاۋاب بېرەلەيمەن، نامرات قول ھۈنەرۋەنلەر ۋە ئىشچىلار ھەر شەنبە كۈنى ئىش ھەققى ئالغىنى ۋە چىقىم قىلغىنىغا ئوخشاش، ئوبوروت مۇددىتىمۇ مۇشۇنداق بىر ھەپتە بولسا، ئۇ ھالدا 40 مىليون چىقىم قىلىش ئۈچۈن، بىر مىليوننىڭ 40/52 سى بولسىلا يېتەرلىك؛ ئەگەر ئوبوروت مۇددىتى بىر پەسىل بولسا، بىزنىڭ باج، ئىجارە تاپشۇرۇش ئادىتىمىزگە ئاساسلانغاندا، بۇنىڭغا 10 مىليون كېتىدۇ. شۇڭا، تۆلەم مۇددىتىنى ئومۇملاشتۇرۇپ بىر ھەپتە بىلەن 13 ھەپتە ئوتتۇرىسىدىكى ئوتتۇرىچە سان دەپ پەرەز قىلساق، 10 مىليونغا بىر مىليوننىڭ

تۆلەم ۋاسىتىسى بولۇۋاتقان پۇلنىڭ تەرەققىي قىلىشى ئارقىسىدا، قەرەلى توشقان قەرزنى قايتۇرۇش ئۈچۈن پۇل جۇغلاش زۆرۈرىيىتى تۇغۇلىدۇ. بۇرژۇئا جەمئىيىتىنىڭ راۋاجلىنىشى بىلەن بىللە، بېيىشنىڭ مۇستەقىل شەكلى بولغان پۇل خەزىنە يوقايدۇ، تۆلەم ۋاسىتىلىرىنىڭ زاپاس فوندى شەكلى بولغان پۇل خەزىنە كۆپىيىپ بارىدۇ.

## (c) دۇنيا پۇلى

پۇل دۆلەتنىڭ ئىچكى ئوبوروت ساھەسىدىن ھالقىپ چىققاندىن كېيىن، بۇ ساھەدە ئىگە بولغان باھا ئۆلچىمى، قۇيما پۇل، پارچە پۇل ۋە قىممەت بەلگىسى قاتارلىق مەھەللىۋى شەكىللىرىنى تاشلاپ، يەنە ئەسلىدىكى ئەتىۋار مېتال شەكلىگە قايتىدۇ. تاۋار دۇنيا سودىسىدا ئۆز قىممىتىنى ئومۇميۈزلۈك كېڭەيتىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، بۇ يەردە تاۋارنىڭ مۇستەقىل قىممەت فورماتسىيىسىمۇ دۇنيا پۇلى سۈپىتىدە تاۋار بىلەن قارىمۇقارشى ئورۇنغا ئۆتىدۇ. پۇل پەقەت دۇنيا بازىرىدىلا مۇشۇنداق بىر خىل تاۋار سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى تولۇق ئادا قىلىدۇ. بۇ تاۋارنىڭ ناتۇرال شەكلى ئەينى ۋاقىتتا ئابستراكت ئىنسان ئەمگىكىنىڭ بىۋاسىتە ئىجتىمائىي رېئال شەكلى بولىدۇ. پۇلنىڭ مەۋجۇت بولۇش شەكلى بىلەن پۇل ئۇقۇمى بىر-بىرىگە ماس كېلىدۇ.

دۆلەت ئىچى ئوبوروت ساھەسىدە، پەقەت بىرلا خىل تاۋارلا قىممەت ئۆلچىمى، يەنى پۇل رولىنى ئالالايدۇ. دۇنيا بازىرىدا

40/52 سىنى قوشۇپ، ئوتتۇرىچە قىممىتىنى تاپساق، تەخمىنەن 5.5 مىليون بولىدۇ، بىزدە 5.5 مىليون بولسىلا يېتىدۇ.»دېگەن. (ۋىلىيام پېتتى «ئىرېلاندىيىنى سىياسىي جەھەتتىن ئانالىز قىلىش. 1672-يىل» 1691-يىل لوندون نەشرى، 13-، 14-بەتلەر)[151]



ئىككى ياقلىمىلىق قىممەت ئۆلچىمى بولغان ئالتۇن بىلەن كۈمۈش ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرىدۇ.[108]

(108) شۇڭا، قانۇندا دۆلەت بانكىسى دۆلەت ئىچىدە پۇل فۇنكسىيىسىنى ئۆتىيەلەيدىغان ئەتىۋار مېتالنىلا ساقلاشقا بولىدۇ، دەپ بەلگىلىمە چىقىرىش بىمەنىلىك. ئالايلۇق، ئەنگلىيە بانكىسىنىڭ ئاشۇنداق «سۆيۈملۈك ئاۋارىچىلىق»نى پەيدا قىلغانلىقى ھەممىگە ئايان. ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ نىسپىي قىممىتىدە ئۆزگىرىش بولغان بىرقانچە زور تارىخىي دەۋرلەر توغرىسىدا كارل ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» نىڭ 136-بېتى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەرگە قاراڭ. [152] 2-نەشرىگە تولۇقلىما ئىزاھات: سېر روبېرت پىل 1844-يىلىدىكى بانكا قانۇنىدا [153] بۇ مۇشكۈلچىلىكتىن قۇتۇلۇشقا تىرىشتى، ئۇنىڭ چارىسى ئەنگلىيە بانكىسىنىڭ قۇيما كۈمۈش زاپاس فوندى قىلىنغان بانكا چېكى تارقىتىشقا رۇخسەت قىلدى، لېكىن كۈمۈش زاپىسى ئالتۇن زاپىسىنىڭ تۆتتىن بىرىدىن ئېشىپ كەتمەسلىكى كېرەك ئىدى. شۇنىڭ بىلەن بىرگە، كۈمۈشنىڭ باھاسى ئۇنىڭ لوندون بازىرىدىكى بازار باھاسى (ئالتۇن بىلەن ھېسابلىنىدۇ) بويىچە بەلگىلىنىشى كېرەك ئىدى. (4-نەشرىگە ئىزاھات: ھازىر بىز ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ نىسپىي باھاسىدا كۈچلۈك ئۆزگىرىش بولۇۋاتقان دەۋردە تۇرۇۋاتىمىز. تەخمىنەن 25 يىل ئىلگىرى، ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ سېلىشتۇرما باھاسى $1:15\frac{1}{2}$ ئىدى، ھازىر $1:22$ ئەتراپىدا بولۇۋاتىدۇ، يەنە كېلىپ كۈمۈشنىڭ قىممىتى ئالتۇن بىلەن سېلىشتۇرغاندا داۋاملىق تۆۋەنلەۋاتىدۇ. بۇ ماھىيەتتە ئىككى خىل مېتالنىڭ قېزىلىش ئۇسۇلىدا ئۆزگىرىش بولغانلىقىنىڭ نەتىجىسى. ئىلگىرى ئالتۇننىڭ ھەممىسى دېگۈدەك ئالتۇن تەركىبى بار تىندۇرما قاتلامدىن، يەنى ئالتۇن تەركىبى بار تاغ جىنسلىرىنىڭ يېمىرىلىش ھاسىلاتلىرىنى يۇيۇش ئارقىسىدا ئېلىناتتى. ھازىر بۇ ئۇسۇل كۇپايە قىلماي قالدى، ئالتۇن تەركىبى بار كۋارتس كان تومۇرىدىن ئېلىش ئۇنىڭ ئورنىنى باستى، كېيىنكى ئۇسۇلنى قەدىمكىلەر ئاللىقاچان ئىگىلىگەن بولسىمۇ (دىئودورس «تارىخشۇناسلىق» 3-توم 12—14-بابلار)، لېكىن ئىزچىل 2-ئورۇندا تۇرۇپ كەلگەنىدى، يەنە بىر تەرەپتىن، ئامېرىكىنىڭ روككى تاغ تىزمىسىنىڭ غەربىدە زور كۈمۈش كانى بايقىلىپلا قالماي، يەنە كېلىپ بۇ كۈمۈش كېنى بىلەن مېكسىكا كۈمۈش كېنىنى ئېچىش ئۈچۈن بۇ يەرگە تۆمۈريول ياتقۇزۇلدى، بۇنىڭ بىلەن يېڭىچە ماشىنا ۋە يېقىلغۇنى توشۇپ بېرىپ، كۈمۈش كېنىنى بىر قەدەر تۆۋەن تەننەرخ بىلەن كەڭ كۆلەمدە ئېچىش مۇمكىنچىلىكى تۇغۇلدى. لېكىن بۇ ئىككى خىل مېتالنىڭ كان تومۇرىدىكى ساقلىنىش شەكلىدە زور پەرق بارئىدى. ئالتۇن ئاساسەن ساپ ھالدا ئۇچرىسىمۇ، لېكىن كۋارتس ئارىسىغا چېچىلغان بولغاچقا مىقدارى ناھايىتى ئاز ئىدى، شۇڭا، پۈتۈن-پۈتۈن رۇدىلارنى ئېزىپ، ئالتۇننى ئېلىشقا ياكى سىماپ بىلەن يۇيۇپ ئايرىۋېلىشقا توغرا كېلەتتى. بىر مىليون گرام كۋارتستىن كۆپ ھاللاردا 1-3 گرامغىچە ئالتۇن ئېلىنىدۇ، 30—60 گرام ئالتۇن ئېلىش كەمدىن كەم ئۇچرايدۇ. كۈمۈشنىڭ ساپ ئۇچرىشىشى ناھايىتى كەم بولىدۇ. لېكىن ئۇ كان تومۇرىدىن بىر قەدەر ئوڭاي قازغىلى بولىدىغان ئالاھىدە رۇدىلار ئارىسىدا ساقلانغان بولىدۇ، بۇ رۇدىلارنىڭ كۈمۈش تەركىبى ئادەتتە 40~90% ئەتراپىدا بولىدۇ؛ ياكى ئۇ ئېچىش قىممىتى بولغان مىس، ئالىيۇمىن رۇدىلىرى ئارىسىدا ئاز مىقداردا ساقلانغان بولىدۇ. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئالتۇن قېزىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك كۆپەيگەن بىلەن، كۈمۈش قېزىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك زور دەرىجىدە ئازايغان بولغاچقا، كۈمۈش باھاسىنىڭ تۆۋەنلىشى تەبىئىي ئەھۋال. ئەگەر كۈمۈشنىڭ باھاسىنى سۈنئىي ئۇسۇلدا مۇئەييەن سەۋىيە ئىچىدە ساقلىمىغاندا، كۈمۈش قىممىتىنىڭ تۆۋەنلىشى چوقۇم باھانىڭ تېخىمۇ زور تۆۋەنلىشىدە ئىپادىلىنىدۇ. نۆۋەتتە ئامېرىكا قىتئەسىدە

دۇنيا پۇلى ئومۇمىي تۆلەم ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ، ئومۇمىي سېتىۋېلىش ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ۋە ئومۇمىي بايلىقنىڭ مۇتلەق ئىجتىمائىي نامايەندىلىك فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ . ئۇنىڭ ئەڭ ئاساسلىق فۇنكسىيىسى خەلقئارا سودا پەرقىنى تۆلەم ۋاستىسى سۈپىتىدە تەڭپۇڭلاشتۇرۇپ تۇرۇشتىن ئىبارەت . بۇنىڭدىن سودا ھېرىسلىقى سىستېمىسىنىڭ شوئارى—سودىدا پەرق بولسۇن! دېگەن شوئار كېلىپ چىقىدۇ . (109) ئالتۇن بىلەن كۈمۈش ئاساسەن دۆلەتلەر ئارا

كۈمۈش كانلىرىنىڭ ناھايىتى ئاز بىر قىسمىلا ئېچىلدى، شۇڭا كۈمۈش قىممىتىنىڭ ئۇزۇن بىر مەزگىلگىچە داۋاملىق تۆۋەنلەپ ماڭىدىغانلىقىنى تامامەن مۆلچەرلىگىلى بولىدۇ. بۇنىڭدىن سىرت، كونىدىلىك بۇيۇملار ۋە زىبۇ-زىننەت ئىشلەشكە سەرپ قىلىنىدىغان كۈمۈش نىسبەتەن ئازىيىپ، كۈمۈش ياكى ئالىيۇمىن يالىتىلغان بۇيۇملار ئۇنىڭ ئورنىنى ئالدى، بۇمۇ مۇقەررەر يوسۇندا كۈمۈش قىممىتىنىڭ تۆۋەنلىشىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ. شۇڭا شۇنداق ھۆكۈم چىقىرىشقا بولىدۇكى، قوش بىرلىك تۈزۈمى بويىچە خەلقئارا كۈمۈشنىڭ قىممەت نىسبىتىنى مەجبۇرىي يول بىلەن ئىلگىرىكى $1:15\frac{1}{2}$ كە كەلتۈرۈش قۇرۇق خىيال. كۈمۈش دۇنيا بازىرىدا ئۆزىنىڭ پۇل خۇسۇسىيىتىنى بارغانسېرى يوقىتىپ بېرىشى مۇمكىن دەپ ئېيتىشقا بولىدۇ. — ف • ئې • )

(109) سودا ئەلاچىلىقى سىستېمىسى سودا ئۇتۇق پەرقىنى ئالتۇن-كۈمۈش بىلەن راسچوت قىلىشنى دۇنيا سودىسىنىڭ مەقسىدى قىلغان، ھالبۇكى سودا ھېرىسلىقى سىستېمىسىغا قارشى تۇرغۇچىلار دۇنيا پۇلىنىڭ فۇنكسىيىسىنى تامامەن خاتا چۈشەنگەن. ئەتىۋار مېتاللارنىڭ خەلقئارا ھەرىكىتىنى خاتا چۈشىنىش ئوبوروت ۋاستىسى مىقدارىنى تەڭشەش قانۇنىيىتىگە بولغان خاتا چۈشىنىشنى ئەكس ئەتتۈرىدىغانلىقى توغرىسىدا رىكاردوغا بەرگەن باھايىمدا تەپسىلىي توختىلىپ ئۆتكەنىدىم. («سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1859-يىل بېرلىن نەشرى 150-بەت ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر)[154] ئۇنىڭ خاتا دوگماسى شۇكى: «سودا تەتۈر پەرقى ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ ئۇشۇقچىلىقىدىنلا كۆرۈلىدۇ... قۇيما پۇلنىڭ چەتكە چىقىرىلىشى ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ تۆۋەنلىشىدىن كېلىپ چىققان، بۇ سودا تەتۈر پەرقىنىڭ نەتىجىسى ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ سەۋەبى.»[155] بۇ دوگمىنى باربوندىنمۇ ئۇچرىتىمىز: «سودا پەرقى مەۋجۇت دېسەك، ئۇنىڭغا پۇلنىڭ بىر دۆلەتتىن چىقىرىلىشى سەۋەب بولغان ئەمەس. ئەكسىچە پۇلنىڭ چىقىرىلىشىغا ھەرقايسى ئەللەردىكى ئەتىۋار مېتاللارنىڭ قىممىتى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق سەۋەب بولغان» (ن.باربون «يېڭى پۇلنى يېنىك قۇيۇش توغرىسىدا. لوك ئەپەندىنىڭ پۇل قىممىتىنى ئۆستۈرۈش توغرىسىدىكى پىكرىگە جاۋاب» 59-بەت) ماك كوللوخ «سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق ئەسەرلىرى.پەنلەر كاتولوگى» (1845-يىل لوندون نەشرى) دېگەن ئەسىرىدە باربوننىڭ بۇ ئالدىن كۆرەرلىكىنى ماختىسىمۇ، لېكىن «پۇل قائىدىسى»[156] نىڭ بىمەنە ئالدىنقى شەرتىنىڭ باربون ئەسەرلىرىدىكى سادىدا ئىپادىلىنىش شەكلىدىن ئەيىپلىلىك بىلەن ئۆزىنى قاچۇرۇپ ئازراقمۇ تىلغا ئالمايدۇ. بۇ كىتابلارنىڭ تەنقىدىي خاراكتېرى يوق، ھەتتا دۇرۇس



بولىدىغان ئادەتتىكى ماددىي ئالماشتۇرۇش ئوتتۇرىسىدىكى تەڭپۇڭلۇق تاسادىپىي بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىغان چاغدا خەلقئارا سېتىۋېلىش ۋاستىسى بولىدۇ . ناھايەت ، ئالتۇن بىلەن كۈمۈش سېتىۋېلىنىدىغان ياكى چىقىم قىلىنىدىغان ئەھۋالدا ئەمەس ، بەلكى بايلىق بىر ئەلدىن يەنە بىر ئەلگە كۆچۈرۈلىدىغان ئەھۋالدا ، شۇنداقلا تاۋار بازارلىرىنىڭ نەرخ-ھاۋاسى ياكى كۆزلەنگەن مەقسەتنىڭ ئۆزى بۇنداق كۆچۈرۈشنىڭ تاۋار شەكلىدە ئەمەلگە ئېشىشىغا يول قويمىغان ئەھۋالدا بايلىقنىڭ مۇتلەق ئىجتىمائىي نامايەندىسى بولىدۇ . (110)

ھەر بىر دۆلەت ئىچكى ئوبوروت ئۈچۈن زاپاس فوندىغا موھتاج بولىدۇ ، دۇنيا بازىرىدىكى ئوبوروت ئۈچۈنمۇ تەييارلىق فوندىغا موھتاج بولىدۇ ، دېمەك ، پۇل خەزىنە فۇنكسىيىسىنىڭ بىر قىسمى پۇلنىڭ ئىچكى ئوبوروت ۋاستىسى ۋە ئىچكى تۆلەم ۋاستىسى بولۇش فۇنكسىيىسىدىن كېلىدۇ ، بىر قىسمى پۇلنىڭ دۇنيا پۇلى بولۇش فۇنكسىيىسىدىن كېلىدۇ . (110a) كېيىنكى

ئەمەس دېيىشكىمۇ بولىدۇ، بۇ ئەھۋال ئۇنىڭ پۇل نەزەرىيىسى تارىخى توغرىسىدىكى بىر قانچە بابىدا ئۇچىغا چىققان، شۇ سەۋەبتىن، ماك كوللوخ بۇ يەردە لورد ئوۋېرستون (سابىق بانكىر لويد) غا قويرۇق شىپاڭلىتىپ، ئۇنى «بانكا ساھەسى ئومۇمىيۈزلۈك ئېتىراپ قىلغان يولباشچى» دەپ تەرىپلەيدۇ.[157]

(110) مەسىلەن، چەت ئەلگە ياردەم بېرىپ، ئۇرۇش ئۈچۈن ياكى بانكا نەق پۇل تۆلىمىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش ئۈچۈن پۇل قەرز ئېلىشقا توغرا كەلگەن ئەھۋاللاردا، قىممەتنىڭ پۇل شەكلىدە بولۇشى تەلەپ قىلىنىدۇ.

(110a) 2-نەشرىگە ئىزاھ: «مېتال پۇل بىرلىكى تۈزۈمىنى يولغا قويغان دۆلەتلەردە پۇل خەزىنە ئاپپاراتلىرى بولغاچقا، ئومۇمىيۈزلۈك ئوبوروتنىڭ روشەن قوللىشى بولمىسىمۇ، زۆرۈر بولغان ھەر بىر خەلقئارا قەرزنى قايتۇرۇش فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگىلى بولىدۇ، ئەمەلىيەتتە، بۇ نۇقتىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن، مېنىڭچە تۆۋەندىكى مىسالدىنمۇ بەكرەك قايىل قىلىش كۈچىگە ئىگە مىساللار بولمىسا كېرەك: فرانسىيە چەت ئەل تاجاۋۇزچىلىرىنىڭ ۋەيران قىلىش خاراكتېرلىك بۇزغۇنچىلىقىغا ئۇچراپ ئەمدىلا ئەسلىگە كېلىشكە باشلىغاندا، 27 ئاي ئىچىدىلا ئىتتىپاقداش دۆلەتلەر ئۇنىڭغا تاڭغان 20 مىليونغا يېقىن ئۇرۇش تۆلىمىنى ئوڭايلا قايتۇرۇپ بولغان، يەنە كېلىپ، بۇنىڭ زور قىسمىنى مېتال پۇل بىلەن قايتۇرغان، لېكىن دۆلەت ئىچىدە پۇل ئوبوروتىنىڭ روشەن ئازىيىشى ياكى قالايمىقانچىلىقى كۆرۈلمىگەن، پېرېۋوت نىسبىتىدىمۇ ھېچقانداق زور داۋالغۇش كۆرۈلمىگەن.» (فۇللارتون «پۇلنىڭ تەڭشىلىشى توغرىسىدا» 141-بەت) [4-نەشرىگە

فۇنكسىيە باشتىن-ئاياغ رېئال پۇل تاۋارغا ، ھەقىقىي ئالتۇن ، كۈمۈشكە موھتاج بولىدۇ . شۇڭا ، جېمس ستۇئارت ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنى ئۇلارنىڭ يەرلىك ۋەكىللىرىدىن پەرقلەندۈرۈپ ، دۇنيا پۇلى دەپ ئېنىق كۆرسەتكەن .[158]

ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ يۆتكىلىشى ئىككى ياقلىمىلىق بولىدۇ . بىر تەرەپتىن ، ئالتۇن ، كۈمۈش ئىشلەپچىقىرىلغان جايىدىن پۈتكۈل دۇنيا بازىرىغا تارقىلىدۇ ، ئۇ يەردە ئوخشاش بولمىغان دۆلەتلەرنىڭ ئوبوروت ساھەسىدە ئوخشاش بولمىغان دەرىجىدە قوبۇل بولۇپ ، دۆلەت ئىچىدىكى ئوبوروت يولىغا كىرىپ ، ئۇپرىغان قۇيما ئالتۇن ، كۈمۈش پۇللارنى تولۇقلايدۇ ، زىبۇ-زىننەت ماتېرىياللىرى بولىدۇ ھەمدە خەزىنە پۇلى شەكلىدە توپلىنىدۇ .(111) بۇ بىرىنچى ھەرىكەت تاۋاردا رېئاللاشقان شۇ دۆلەت ئەمگىكى بىلەن ئەتىۋار مېتالدا رېئاللاشقان ئالتۇن ، كۈمۈش چىققان دۆلەتتىكى ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى بىۋاستە ئالماشتۇرۇشنى ۋاستە قىلىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئالتۇن بىلەن كۈمۈش ئوخشاش بولمىغان دۆلەتلەرنىڭ ئوبوروت ساھەلىرى ئوتتۇرىسىدا توختىماي يۆتكىلىپ تۇرىدۇ ، بۇ پېرېۋوت نىسبىتىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىشىدىن بارلىققا كەلگەن ھەرىكەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ .(112)

---

ئىزاھ: بىز يەنە بىر تېخىمۇ تىپىك مىسالنىمۇ كۆرسىتەلەيمىز. ئوخشاش بىر فرانسىيەدە 1871-يىلدىن 1873-يىلغىچە بولغان 30 ئاي ئىچىدە يۇقىرىقى سانىنىڭ 10 ھەسسىسىدىن كۆپرەك غايەت زور ئۇرۇش تۆلىمىنى ئوڭايلا تۆلىگەن، يەنە كېلىپ زور قىسمىنى مېتال پۇل بىلەن تۆلىگەن. ـــ ف • ئې • ]

(111) «پۇل دۆلەتلەرنىڭ ئېھتىياجىغا ئاساسەن دۆلەتلەر ئارا تەقسىم قىلىنىدۇ... چۈنكى ئۇ ھامان مەھسۇلات تەرىپىدىن جەلپ قىلىنىدۇ.» (لى تروسنى «قىممەت، ئوبوروت، سانائەت، ئىچكى-تاشقى سودىدىن ئىجتىمائىي مەنپەئەتكە تەقرىز» 916-بەت) «ئالتۇن ۋە كۈمۈش بىلەن ئۈزلۈكسىز تەمىنلەپ تۇرىدىغان كانلار ھەر بىر دۆلەتكە يېتەرلىك مىقداردا ئالتۇن، كۈمۈش يەتكۈزۈپ تۇرىدۇ.» (ج • ۋاندېرلىنت «پۇل ھەممىگە قادىر» 40-بەت)

(112) «پېرېۋوت نىسبىتى ھەر ھەپتىدە ئۆرلەپ، تۆۋەنلەپ تۇرىدۇ، بىر يىلنىڭ مەلۇم ۋاقتىدىكى



بۇرژۇئا ئىشلەپچىقىرىشى تەرەققىي قىلغان مەملىكەتلەر بانكىنىڭ زاپاس خەزىنىسىگە توپلانغان كۆپلىگەن خەزىنە پۇلنى شۇ پۇلنىڭ تۇرلۇك ئالاھىدە فۇنكسىيىلىرىنى ئۆتىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەڭ تۆۋەن چەكتە چەكلەيدۇ .(113) بەزى باشقىچە ئەھۋاللارنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، ئەگەر زاپاس خەزىنىدىكى پۇل ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن كۆپ ئېشىپ كەتسە ، بۇ ھال تاۋار ئوبوروتىنىڭ توختىتىۋېلىنىشىنى ، ياكى تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش ھەرىكىتىنىڭ ئۈزۈلۈپ قالغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ .(114)

---

پېرېۋوت نىسبىتى بىر دۆلەتكە پايدىسىز بولسا، يەنە بىر ۋاقىتتىكىسى ئۇنىڭغا پايدىلىق بولىدۇ.»(باربون «يېڭى پۇلنى يېنىك قۇيۇش توغرىسىدا. لوك ئەپەندىنىڭ پۇل قىممىتىنى ئۆستۈرۈش توغرىسىدىكى پىكرىگە جاۋاب» 39-بەت)

(113) بۇ تۈرلۈك فۇنكسىيىلەرگە بانكا چېكىنى ئالىرىۋاشلايدىغان فوند بولۇش فۇنكسىيىسى قوشۇلسا، ئۇ ھالدا ئۆزئارا ناھايىتى خەتەرلىك توقۇنۇش كېلىپ چىقىدۇ.

(114) «ئىچكى سودىغا مۇتلەق ئېھتىياجلىق مىقداردىن ئېشىپ كەتكەن پۇل ئۆلۈك كاپىتالدۇر، تاشقى سودىدا بۇ پۇللار چەتكە چىقىرىلغان ۋە چەتتىن كىرگۈزۈلگەندىن سىرت، بۇ پۇل ئۇنىڭغا ئىگە بولغان دۆلەتكە ھېچقانداق پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ.» (جون بېللېرس «نامراتلار توغرىسىدا»13-بەت) «پۇلنى زىيادە كۆپ قۇيۇۋەتكەن بولساق قانداق قىلىمىز؟ بىز ئەڭ ئېغىر قۇيما پۇللارنى ئېرىتىپ، ئالتۇن ۋە كۈمۈشتىن چىرايلىق قاچا-قۇمۇشلارنى ياسىساق بولىدۇ؛ ياكى ئۇلارنى تاۋار سۈپىتىدە ئۇنىڭغا ئېھتىياجلىق ۋە ئۇنى ئالماقچى بولغان يەرگە چىقارساق بولىدۇ ۋە ياكى ئۆسۈم نىسبىتى يۇقىرى جايلارغا ئاپىرىپ ئۆسۈم ئۈندۈرۈۋالساق بولىدۇ.» ۋىليام پېتتى «پۇل تاكتىكىسى» 39-بەت) «پۇل دۆلەت گەۋدىسىنى قاپلىغان ماي، خالاس، ماي زىيادە كۆپ بولۇپ كەتسە بۇ گەۋدىنىڭ جانلىنىشىغا توسالغۇ بولىدۇ، زىيادە ئاز بولۇپ قالسا، كېسەل پەيدا قىلىدۇ... ماي مۇسكۇلنىڭ ھەرىكىتىنى سىلىقلاشتۇرىدۇ، بىمەكلىك كەمچىل چاغلاردا ئوزۇقلۇق بىلەن تەمىنلەپ، تېرىنى، بەدەننى گۈزەللەشتۈرىدۇ، شۇنىڭغا ئوخشاش، پۇل دۆلەتنىڭ ھەرىكىتىنى چاققانلاشتۇرىدۇ، دۆلەت ئىچىدە ھوسۇل كەم چىققان چاغلاردا ئۇنىڭ بىلەن چەت ئەلدىن ئاشلىق ئىمپورت قىلغىلى، قەرز مەجبۇرىيەتلىرىنى ئۆتىگىلى بولىدۇ... ھەممىنى گۈزەللەشتۈرىدۇ؛ دەرۋەقە، «ئاپتور ئاخىرىدا تەنە قىلىپ مۇنداق دېيدۇ» ئاشۇ پۇلى بار كىشىلەرنى ئالاھىدە گۈزەللەشتۈرىدۇ.» (ۋىليام پېتتى «ئىرېلاندىيىنى سىياسىي جەھەتتىن ئانالىز قىلىش» 14-، 15-بەتلەر[151] )

# 2-بۆلۈم

# پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى

## 4-باب
## پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى

### 1. كاپىتالنىڭ ئومۇمىي فورمۇلىسى

تاۋار ئوبوروتى — كاپىتالنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ۋە راۋاج تاپقان تاۋار ئوبوروتى يەنى سودا — كاپىتالنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشىنىڭ تارىخىي ئالدىنقى شەرتى. دۇنيا سودىسى ۋە دۇنيا بازىرى 16-ئەسىردە كاپىتالنىڭ ھازىرقى زامان ھاياتلىق تارىخىنى باشلاپ بەردى.

ئەگەر بىز تاۋار ئوبوروتىنىڭ ماددىي مەزمۇنىنى، تۈرلۈك ئىستېمال قىممەتلىرىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىنى قويۇپ تۇرۇپ، پەقەت مۇشۇ جەرياندىن كېلىپ چىققان ئىقتىسادىي شەكىللا تەكشۈرىدىغان بولساق، پۇلنىڭ بۇ جەرياننىڭ ئەڭ ئاخىرقى مەھسۇلى ئىكەنلىكىنى كۆرىمىز. تاۋار ئوبوروتىنىڭ ئەنە شۇ ئەڭ ئاخىرقى مەھسۇلى كاپىتالنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ئىپادىلىنىش شەكلى

بولۇپ ھېسابلىنىدۇ .

كاپىتال تارىختا دەسلەپ ھەممە يەردە پۇل شەكلىدە ، پۇل بايلىقى سۈپىتىدە ، سودىگەرلەر كاپىتالى ۋە جازانە كاپىتالى سۈپىتىدە يەر مۈلكىگە قارىمۇقارشى بولۇپ كەلگەنىدى .[1] لېكىن پۇلنىڭ كاپىتالنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ئىپادىلىنىش شەكلى ئىكەنلىكىنى بىلىش ئۈچۈن كاپىتالنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىش تارىخىنى ئەسلەپ ئۆتۈشنىڭ ھاجىتى يوق . بۇ تارىخ ھەر كۈنى كۆز ئالدىمىزدا تەكرارلىنىپ تۇرىدۇ . ھېلىھەم ھەر بىر يېڭى كاپىتال دەسلەپتە يەنىلا پۇل سۈپىتىدە مەيدانغا كېلىۋاتىدۇ ، يەنى بازاردىلا — تاۋار بازىرى ، ئەمگەك بازىرى ياكى پۇل بازىرىدا كۆرۈلىۋاتىدۇ ، بۇ پۇل مەلۇم جەريانلار ئارقىلىق كاپىتالغا ئايلىنىدۇ .

پۇل سۈپىتىدىكى پۇل بىلەن كاپىتال سۈپىتىدىكى پۇل ، ھەممىدىن ئاۋۋال ئوبوروت شەكلىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقى بىلەنلا پەرقلىنىدۇ .

تاۋار ئوبوروتىنىڭ بىۋاستە شەكلى — W—G—W ، بۇ شەكىل تاۋارنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى ، پۇلنىڭ يەنە تاۋارغا ئايلىنىشى ، سېتىۋېلىش ئۈچۈن سېتىش شەكلىدۇر . لېكىن بۇ شەكىلدىن باشقا ، ئۆزگىچە ئالاھىدىلىككە ئىگە G—W—G دىن ئىبارەت باشقا بىر شەكلى ، پۇلنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشى ، تاۋارنىڭ يەنە پۇلغا ئايلىنىشى ، سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىش شەكلىنىمۇ كۆرىمىز . ھەرىكەت داۋامىدا كېيىنكى شەكىلدىكى ئوبوروتتىن ئۆتكۈچى پۇل كاپىتالغا ئايلىنىدۇ ، كاپىتال بولىدۇ ، ئۇنىڭ ئۇستىگە ئۆزىنىڭ

(1) جىسمانىي قۇللۇق مۇناسىۋىتى ۋە ھۆكۈمرانلىق مۇناسىۋىتىنى ئاساس قىلغان يەر مۈلكى ھوقۇقى بىلەن غەيرىي جىسمانىي پۇل ھوقۇقى ئوتتۇرىسىدىكى قارىمۇقارشىلىقىنى فرانسىيىنىڭ «ئىگىسىز يەر بولماس» ، «پۇلنىڭ خوجايىنى بولماس» دېگەن تەمسىلى بىلەن ئېنىق ئىپادىلەشكە بولىدۇ.



ۋەزىپىسى جەھەتتىن ئېيتقاندا ، ئۇ كاپىتال بولۇپ بولغان بولىدۇ .

ئەمدى بىز G—W—G شەكلىدىكى ئوبوروتنى تەپسىلىيرەك تەتقىق قىلىپ كۆرەيلى . بۇ ئوبوروتمۇ ئاددىي تاۋار ئوبوروتىغا ئوخشاشلا ، بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان ئىككى باسقۇچنى بېسىپ ئۆتىدۇ . بىرىنچى باسقۇچ G—W (سېتىۋېلىش)دا پۇل تاۋارغا ئايلىنىدۇ . ئىككىنچى باسقۇچ W—G (سېتىش)دا تاۋار يەنە پۇلغا ئايلىنىدۇ . بۇ ئىككى باسقۇچنىڭ بىرلىكى بىر ئومۇمىي ھەرىكەتتىن ئىبارەت بولىدۇ : پۇل تاۋارغا ئالماشتۇرۇلىدۇ ، شۇ تاۋار يەنە پۇلغا ئالماشتۇرۇلىدۇ ، يەنە تاۋار سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىنىدۇ ؛ ئەگەر سېتىۋېلىش بىلەن سېتىشنىڭ شەكىل جەھەتتىكى پەرقىنى قويۇپ تۇرىدىغان بولساق ، ئۇ ھالدا پۇلغا تاۋار سېتىۋېلىنغان ، كېيىن يەنە تاۋارغا پۇل سېتىۋېلىنغان بولىدۇ .[2] پۈتكۈل جەريان پۇلنى پۇلغا ئالماشتۇرۇش ، G—G بىلەن نەتىجىلىنىدۇ . مۇبادا مەن 100 فوند ستېرلىڭغا 2000 قاداق پاختا سېتىۋېلىپ ، كېيىن يەنە بۇ 2000 قاداق پاختىنى 110 فوند ستېرلىڭغا ساتسام ، نەتىجىدە مەن 100 فوند ستېرلىڭنى 110 فوند ستېرلىڭ بىلەن ئالماشتۇرغان ، پۇلنى پۇلغا ئالماشتۇرغان بولىمەن .

ناھايىتى روشەنكى ، ئەگەر G—W—G شەكلىدىكى بۇ ئوبوروت جەريانى ئوخشاش مىقداردىكى پۇل قىممەتلىرىنى ئالماشتۇرۇش ، مەسىلەن ، 100 فوند ستېرلىڭنى 100 فوند ستېرلىڭغا ئالماشتۇرۇشتەك چەمبەر ھاسىل قىلىشلا بولىدىغان بولسا ، ئۇ ھالدا بۇ ئوبوروت جەريانى بىمەنە ۋە قىلچە مەزمۇنسىز بىرنېمە بولغان بولاتتى . پۇل ساقلىغۇچىنىڭ چارىسى بولسا تولىمۇ

(2) «كىشىلەر پۇلغا تاۋار سېتىۋالىدۇ، تاۋارغا پۇل سېتىۋالىدۇ.» (مېرسىيېر دىلارىۋىير «سىياسىي جەمئىيەتكە تەبىئىي خاس تەرتىپ» 543-بەت)

ئاددىي، تولىمۇ ئىشەنچلىك بولۇپ، 100 فوند ستېرلىڭنى ئوبوروت جەريانىدىكى خەۋپ-خەتەرلەرگە ئۇچراتماستىن، ئۆزى ساقلاپ قويىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، سودىگەر 100 فوند ستېرلىڭغا سېتىۋالغان پاختىنى مەيلى 110 فوند ستېرلىڭغا ساتسۇن، ياكى 100 فوند ستېرلىڭغا، ھەتتا 50 فوند ستېرلىڭغا ساتسۇن، ئۇنىڭ پۇلى ھامان شۇنداق بىر خىل ئۆزگىچە ۋە غەلىتە ھەرىكەتتىن ئۆتىدۇكى، بۇنداق ھەرىكەت پۇلنىڭ ئاددىي تاۋار ئوبوروتى جەريانىدىكى ھەرىكىتىگە، مەسىلەن، دېھقاننىڭ قولىدىكى ھەرىكىتىگە-ئاشلىقنى سېتىپ، ئۇنىڭدىن كەلگەن پۇلغا يەنە كىيىم-كېچەك سېتىۋالغانغا زادىلا ئوخشىمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىز ئالدى بىلەن G—W—G ۋە W—G—W دىن ئىبارەت بۇ ئىككى خىل ئايلىنىمنىڭ شەكىل جەھەتتىكى پەرقىنى ئىزاھلىشىمىز كېرەك. شۇنداق قىلغاندا، بۇنداق شەكىل جەھەتتىكى پەرقنىڭ ئارقىسىغا يوشۇرۇنغان مەزمۇن جەھەتتىكى پەرقمۇ بىرلا ۋاقىتتا ئاشكارىلىنىدۇ.

بىز ئالدى بىلەن بۇ ئىككى خىل شەكىلنىڭ ئورتاقلىقىنى كۆرۈپ باقايلى.

بۇ ئىككى ئايلىنىمنىڭ ھەر ئىككىسى ئوپمۇئوخشاش قارىمۇقارشى ئىككى باسقۇچقا: W—G (سېتىش) ۋە G—W (سېتىۋېلىش) باسقۇچلىرىغا بۆلۈنىدۇ. ھەر ئىككى باسقۇچتىمۇ ئوخشاش ئىككى ماددىي ئامىل يەنى تاۋار بىلەن پۇل بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولىدۇ، ھەر ئىككى باسقۇچتىمۇ ئوخشاش بولغان ئىككى خىل ئىقتىسادىي رول ئالغۇچى ئىككى كىشى يەنى سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچى بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولىدۇ. بۇ ئىككى ئايلىنىمنىڭ ھەر بىرى ئوخشاش ئىككى قارىمۇقارشى باسقۇچنىڭ بىرلىكىدىن ئىبارەت، بۇنداق بىرلىك،



ھەر ئىككى ئەھۋالدىمۇ، پۈتۈشكەن ئۈچ قاتناشقۇچىنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشى بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ: بىرى، پەقەتلا ساتىدۇ، بىرى، پەقەتلا ئالىدۇ، يەنە بىرى ھەم ئالىدۇ، ھەم ساتىدۇ.

لېكىن، ئوخشاش بولغان ئىككى قارىمۇقارشى ئوبوروت باسقۇچىنىڭ تەرتىپى بىر-بىرىنىڭ ئەكسىچە بولغانلىقتىن، W—G—W ۋە G—W—G ئايلانمىلىرى باشتىنلا بىر-بىرىدىن پەرقلىنىدۇ. ئاددىي تاۋار ئوبوروتى سېتىش بىلەن باشلىنىپ، سېتىۋېلىش بىلەن ئاياغلىشىدۇ؛ كاپىتال سۈپىتىدىكى پۇلنىڭ ئوبوروتى سېتىۋېلىش بىلەن باشلىنىپ، سېتىش بىلەن ئاياغلىشىدۇ. ئالدىنقى ئەھۋالدا، تاۋار ھەرىكەتنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى ھەم تۈگەش نۇقتىسى بولىدۇ، كېيىنكى ئەھۋالدا، پۇل ھەرىكەتنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى ھەم تۈگەش نۇقتىسى بولىدۇ. ئالدىنقى شەكىلدە پۇل، كېيىنكى شەكىلدە تاۋار پۈتۈن جەرياندا ۋاستىچىلىك رول ئوينايدۇ.

W—G—W شەكلىدىكى ئوبوروتتا، پۇل ئاخىر ئىستېمال قىممىتى بولىدىغان تاۋارغا ئايلىنىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، پۇل ئاخىرقى ھېسابتا خەجلەنگەن بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەكسىچە بولغان G—W—G شەكلىدە بولسا، سېتىۋالغۇچىنىڭ پۇلنى چىقىم قىلىشى ساتقۇچى بولۇپ پۇل كىرىم قىلىش ئۈچۈن بولىدۇ. ئۇ تاۋار سېتىۋېلىپ، پۇلنى ئوبوروتقا سالغىنىدا، ئاشۇ تاۋارنى سېتىش ئارقىلىق ئوبوروتتىن پۇلنى يەنە قايتۇرۇۋېلىشنى مەقسەت قىلىدۇ. ئۇ پۇلنى قولىدىن چىقارغىنىدا، ئۇ شۇ پۇلغا قايتىدىن ئىگە بولۇش كويىدا بولىدۇ. دېمەك، پۇل پەقەت ئالدىن تۆلەنگەن بولىدۇ.[3]

(3) «ئەگەر بىرەر نەرسە سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىنىدىكەن، بۇنىڭغا سەرپ قىلىنغان پۇل ئالدىن تۆلەنگەن پۇل دەپ ئاتىلىدۇ، ئەگەر بىرەر نەرسىنى سېتىۋېلىشتا ئۇنى يەنە سېتىش كۆزلەنمىگەن بولسا،

W—G—W شەكلىدە ئەينى بىر پۇل ئورنىنى ئىككى قېتىم ئالماشتۇرىدۇ . ساتقۇچى پۇلنى سېتىۋالغۇچىدىن ئېلىپ ، يەنە ئۇنى باشقا بىر ساتقۇچىغا تۆلەيدۇ . پۈتۈن جەريان تاۋارنى بېرىپ پۇل ئېلىشتىن باشلىنىپ ، پۇلنى بېرىپ تاۋارغا ئېرىشىش بىلەن ئاياغلىشىدۇ . G—W—G شەكلىدە ، ئەھۋال بۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ . بۇنىڭدا ئەينى بىر پۇل ئەمەس ، ئەينى بىر تاۋار ئورنىنى ئىككى قېتىم ئالماشتۇرىدۇ . سېتىۋالغۇچى تاۋارنى ساتقۇچىنىڭ قولىدىن ئېلىپ ئۇنى يەنە باشقا بىر سېتىۋالغۇچىغا تاپشۇرىدۇ . ئاددىي تاۋار ئوبوروتىدا ، ئەينى بىر پۇلنىڭ ئۆز ئورنىنى ئىككى قېتىم ئالماشتۇرۇشى بىلەن ، پۇل بىر كىشىنىڭ قولىدىن ئاخىر يەنە بىر كىشىنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ ؛ بۇنىڭدا بولسا ، ئەينى بىر تاۋارنىڭ ئۆز ئورنىنى ئىككى قېتىم ئالماشتۇرۇشى بىلەن ، پۇل ئۆزىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كېلىدۇ .

پۇلنىڭ ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كېلىشى تاۋارنىڭ ئەرزان ئېلىنىپ قىممەت سېتىلىشى بىلەن مۇناسىۋەتسىز . تاۋارنىڭ ئەرزان ئېلىنىپ قىممەت سېتىلىشى قايتىپ كەلگەن پۇل مىقدارىنىڭ ئاز-كۆپ بولۇشىغىلا تەسىر كۆرسىتىدۇ . سېتىۋېلىنغان تاۋار يەنە سېتىۋېتىلمىدىغانلا بولسا ، يەنە G—W—G شەكلىدىكى ئايلانما تولۇق ئورۇنلىنىدىغانلا بولسا پۇلنىڭ قايتىپ كېلىش ھادىسىسى سادىر بولىدۇ . دېمەك ، كاپىتال سۈپىتىدىكى پۇلنىڭ ئوبوروتى بىلەن نوقۇل پۇل سۈپىتىدىكى پۇلنىڭ ئوبوروتى ئوتتۇرىسىدا سېزىلەرلىك پەرق بولىدۇ .

بىر خىل تاۋارنى سېتىش ھېسابىغا قولغا كەلگەن پۇلغا باشقا بىر خىل تاۋار سېتىۋېلىنغان ھامان W—G—W شەكلىدىكى

بۇ پۇل خەجلەنگەن پۇل بولىدۇ.» («ج • ستېۋئارت ئەسەرلىرى»، ئۇنىڭ ئوغلى سېر ج • ستېۋئارت گېنېرال تويلام قىلغان، 1805-يىل لوندون نەشرى، 1-توم 274-بەت)



ئايلانما تولۇق ئورۇنلانغان بولىدۇ . ئەگەر پۇل يەنە ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كەلگەن ئىكەن ، بۇ پەقەت پۈتۈن جەرياننىڭ يېڭىلىنىشى ياكى تەكرارلىنىشىدىن بولىدۇ . مۇبادا مەن 1 كۇۋارتېر ئاشلىقنى 3 فوند ستېرلىڭغا سېتىپ ، ئاندىن بۇ پۇلغا كىيىم-كېچەك سېتىۋالسام ، مەن ئۈچۈن ئېيتقاندا ، بۇ 3 فوند ستېرلىڭ ئاخىرقى ھېسابتا خەجلەنگەن بولىدۇ . بۇ 3 فوند ستېرلىڭ مەن بىلەن تامامەن ئالاقىسىز بولىدۇ . ئۇ كىيىم-كېچەك سودىگىرىنىڭكى بولىدۇ . مۇبادا مەن يەنە 1 كۇۋارتېر ئاشلىق ساتسام ، پۇل يەنە مېنىڭ قولۇمغا قايتىپ كېلىدۇ ، لېكىن بۇ بىرىنچى قېتىملىق سودىنىڭ نەتىجىسى ئەمەس ، بەلكى پەقەت بۇ سودىنىڭ تەكرارلىنىشىنىڭ نەتىجىسى بولىدۇ . مەن بۇ ئىككىنچى قېتىملىق سودىنى تۈگىتىپ ، يەنە بىرەر نەرسە سېتىۋالغان ھامان ، پۇل يەنە مېنىڭ قولۇمدىن چىقىپ كېتىدۇ . دېمەك ، W—G—W شەكلىدىكى ئوبوروتتا ، پۇلنىڭ چىقىم قىلىنىشى پۇلنىڭ قايتىپ كېلىشى بىلەن پۈتۈنلەي مۇناسىۋەتسىز بولىدۇ . بۇنىڭ ئەكسىچە ، G—W—G شەكلىدە ، پۇلنىڭ چىقىم قىلىنىش خاراكتېرىنىڭ ئۆزى پۇلنىڭ قايتىپ كېلىشىنى بەلگىلەيدۇ . بۇنداق قايتىپ كېلىش بولمىسا ، ھەرىكەت مۇۋەپپەقىيەتسىزلىككە ئۇچرىغان بولىدۇ ، ياكى جەريان ئارىدا ئۈزۈلۈپ قالغانلىقى تۈپەيلىدىن ئورۇنلانمىغان بولىدۇ ، چۈنكى ئۇنىڭ ئىككىنچى باسقۇچى يەنى سېتىۋېلىشنىڭ تولۇقلىغۇچىسى ۋە ئورۇنلىغۇچىسى بولغان سېتىش ئەمەلگە ئاشمىغان بولىدۇ .

W—G—W شەكلىدىكى ئايلانمىدا ، باشلىنىش قۇتۇپى بىر خىل تاۋار بولسا ، تۈگەش قۇتۇپى باشقا بىر خىل تاۋار بولىدۇ ، كېيىنكىسى ئوبوروت دائىرىسىدىن چىقىپ ، ئىستېمال دائىرىسىگە كىرىدۇ . شۇڭا ، بۇ ئايلانمىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى

مەقسىدى ــــ ئىستېمال، ئېھتىياجنى قاندۇرۇش، قىسقىسى، ئىستېمال قىممىتى. ئەكسىچە، G—W—G شەكلىدىكى ئايلانما پۇل قۇتۇپىدىن باشلىنىپ، ئاخىر يەنە شۇ قۇتۇپقا قايتىپ كېلىدۇ. شۇڭا، بۇ ئايلانمىدا ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ ئۆزى مۇددىئا ۋە ھەل قىلغۇچ مەقسەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ئاددىي تاۋار ئوبوروتىدا، ئىككى قۇتۇپ ئوخشاش ئىقتىسادىي شەكىلدە بولىدۇ. ھەر ئىككى قۇتۇپ تاۋاردىن، يەنە كېلىپ قىممىتى تەڭ بولغان تاۋاردىن ئىبارەت بولىدۇ. لېكىن ئۇلار، مەسىلەن ئاشلىق بىلەن كىيىم-كېچەك، سۈپەت جەھەتتىن پەرقلىنىدىغان ئىستېمال قىممەتلىرىدۇر. بۇ يەردە، مەھسۇلات ئالماشتۇرۇش، ئىجتىمائىي ئەمگەكنى ئىپادىلىگۈچى باشقا-باشقا نەرسىلەرنى ئالماشتۇرۇش ھەرىكىتىنىڭ مەزمۇنى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. G—W—G شەكلىدىكى ئوبوروتتا بولسا ئەھۋال باشقىچە بولىدۇ. مۇنداقلا قارىسا، ئۇ مەنىداش قايتۇرما بولۇپ، مەزمۇنسىزدەكلا كۆرىنىدۇ. ئىككى قۇتۇپ ئوخشاش ئىقتىسادىي شەكىلگە ئىگە. ھەر ئىككى قۇتۇپ ــ پۇل، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئۇلار سۈپەت جەھەتتىن پەرقلىنىدىغان ئىستېمال قىممەتلىرى ئەمەس، چۈنكى پۇل دەل تاۋارنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى، بۇ شەكىلدە تاۋارنىڭ بارلىق ئالاھىدە ئىستېمال قىممەتلىرى يوقالغان بولىدۇ. ئاۋۋال 100 فوند ستېرلىڭ پاختىغا، ئۇنىڭدىن كېيىن يەنە شۇ پاختا 100 فوند ستېرلىڭغا ئالماشتۇرۇلىدۇ، يەنى پۇل بىر چەمبەر ھاسىل قىلىش بىلەن پۇلغا ئالماشتۇرۇلىدۇ. بىر نەرسە يەنە شۇ خىلدىكى بىر نەرسىگە ئالماشتۇرۇلىدۇ. بۇ قارىماققا ھەم مۇددىئاسىز، ھەم ناھايىتى بىمەنە بىر ھەرىكەتتەك



كۆرۈنىدۇ. [4] بىر مىقداردىكى پۇل سوممىسى باشقا بىر مىقداردىكى پۇل سوممىسىدىن پەقەت شۇ مىقدار بىلەنلا پەرقلىنىدۇ. دېمەك، G—W—G شەكلىدىكى جەريان ئىككى قۇتۇپىنىڭ سۈپەت جەھەتتىن پەرقلەنگەنلىكى ئۈچۈن ئەمەس (ھەر ئىككى قۇتۇپ ــ پۇل)، پەقەت مىقدار جەھەتتىن پەرقلەنگەنلىكى ئۈچۈنلا مەزمۇنغا ئىگە بولغان. ئاخىردا ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىنغان پۇل دەسلەپتە ئۇنىڭغا سېلىنغان پۇلدىن كۆپ بولىدۇ. مەسىلەن، 100 فوند ستېرلىڭغا سېتىۋېلىنغان پاختا 100 فوند ستېرلىڭ + 10 فوند ستېرلىڭ يەنى 110 فوند ستېرلىڭغا سېتىلىدۇ. دېمەك، بۇ جەرياننىڭ مۇكەممەل شەكلى G—W—G' دۇر. بۇ G'=G+△G يەنى ئەسلىدە ئالدىن تۆلەنگەن پۇل

(4) مېرسىر • دىلارىۋېر سودا ھېرىسلىرىغا رەددىيە بېرىپ: «كىشىلەر پۇلنى پۇلغا ئالماشتۇرمايدۇ» دەيدۇ («سىياسىي جەمئىيەتكە تەبىئىي خاس تەرتىپ»، 486-بەت) «سودا» ۋە «ھايانكەشلىك» مەخسۇس بايان قىلىنغان بىر ئەسەردە مۇنداق دېيىلىدۇ: «بارلىق سودا تۈرى ئوخشاش بولمىغان بۇيۇملارنىڭ ئالماشتۇرۇلىشىدۇر؛ مەنپەئەت ‹سودىگەرنىڭ؟› ئەنە شۇ ئوخشىماسلىقتىن ھاسىل بولىدۇ. بىر قاداق بولكا بىر قاداق بولكىغا ئالماشتۇرۇلسا، ئۇنىڭدىن ھېچبىر مەنپەئەت چىقمايدۇ... دېمەك، سودىنى قىمارغا تەڭلەشتۈرگەندە پايدىلىق سېلىشتۇرما ھاسىل بولۇشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، قىماردا پەقەت پۇل پۇلغا ئالماشتۇرۇلىدۇ.» ( ت • كوربېت «شەخسنىڭ بېيىشىنىڭ سەۋەبلىرى ۋە ئۇسۇلى ئۈستىدە تەتقىقات: ياكى سودا ۋە ھايانكەشلىك پىرىنسىپلىرىنى چۈشەندۈرۈش»، 1841-يىل لوندون نەشرى، 5-بەت) كوربېت G—G شەكلىنىڭ پۇلنىڭ پۇلغا ئالماشتۇرۇلۇشىنىڭ سودا كاپىتالىغىلا ئەمەس، بەلكى ھەممە كاپىتالغا خاس ئوبوروت شەكلى ئىكەنلىكىنى بىلمىسىمۇ، ئۇ ھەر ھالدا بۇ شەكىلنىڭ ھايانكەشلىكتىن ئىبارەت سودا بىلەن قىمارنىڭ ئورتاق شەكلى ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىدۇ؛ لېكىن كېيىن ماك كۇللوخ ئوتتۇرىغا چىقىپ، سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىشنىڭ ھايانكەشلىك بولىدىغانلىقىنى بايقىدى، نەتىجىدە، ھايانكەشلىك بىلەن سودىنىڭ پەرقىمۇ تۈگىدى. «ھەرقانداق سودىدا بىرەر كىشى مەھسۇلاتنى سېتىۋېلىشتا ئۇنى يەنە سېتىشنى كۆزدە تۇتقانلا بولسا، بۇنداق سودا ئەمەلىيەتتە ھايانكەشلىك بولىدۇ.» (ماك كۇللوخ «سودا ۋە دېڭىز قاتنىشىنىڭ ئەمەلىيىتى، نەزەرىيىسى ھەم تارىخىغا ئائىت لۇغەت»، 1847-يىل لوندون نەشرى، 1009-بەت) ئامستېردام سودا بېرژىسىنىڭ پىنداري ــ پىنتو تېخىمۇ بەك ساددىلىق بىلەن مۇنداق دەيدۇ: «سودا ــ بىر خىل قىمار ‹ئۇ بۇ گەپنى لوكتىن كۆچۈرۈۋالغان›، بىراق قەلەندەردىن ھېچنېمە ئۇتقىلى بولمايدۇ. بىر ئادەم ئۇزاق ۋاقىت داۋامىدا ھەممەيلەننىڭ بارلىق پۇلىنى ئۇتۇۋالغان بولسا، يەنە قىمار ئويناش ئۈچۈن، ئۆزى ئۇتۇۋالغان پۇلنىڭ مۇتلەق زور قىسمىنى رازىمەنلىك بىلەن قايتۇرۇپ بېرىشكىلا توغرا كېلىدۇ» (پىنتو «ئوبوروت ۋە ئىناۋەتلىك قەرز توغرىسىدىكى ئەسەر»، 1771-يىل ئامستېردام نەشرى، 231-بەت).

سوممىسى بىلەن كۆپەيگەن سوممىنىڭ قوشۇلغىنىغا باراۋەر بولىدۇ. مەن بۇ كۆپەيگەن سوممىنى ياكى ئەسلىدىكى قىممەتتىن ئاشقان ئوشۇقچە سوممىنى قوشۇمچە قىممەت دەپ ئاتايمەن (surplus value). دېمەك، ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت ئوبوروت جەريانىدا ساقلىنىپلا قالماستىن، بەلكى ئوبوروتتا ئۆزىنىڭ قىممەت مىقدارىنى ئۆزگەرتىپ، قوشۇمچە قىممەت قوشىدۇ، باشقىچە ئېيتقاندا ئۇ كۆپىيىدۇ. دەل مۇشۇ ھەرىكەت قىممەتنى كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ.

دەرۋەقە، W—G—W شەكلىدە W بىلەن W دىن ئىبارەت ئىككى قۇتۇپ، مەسىلەن، ئاشلىق بىلەن كىيىم-كېچەكمۇ مىقدار جەھەتتىن تۇرلۇكچە قىممەتكە ئىگە بولۇشى مۇمكىن. دېھقان ئاشلىقنى ئۇنىڭ قىممىتىدىن يۇقىرىراق باھا بىلەن سېتىشى ياكى كىيىم-كېچەكنى ئۇنىڭ قىممىتىدىن تۆۋەنرەك باھا بىلەن سېتىۋېلىشى مۇمكىن. دېھقان كىيىم-كېچەك سودىگىرى تەرىپىدىن ئالدىنىشىمۇ مۇمكىن. لېكىن قىممەت جەھەتتىكى بۇ پەرقلەر بۇ ئوبوروت شەكلى ئۈچۈن پۈتۈنلەي تاسادىپىي نەرسە بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئوبوروتنىڭ بۇ شەكلىدىكى ئىككى قۇتۇپ (مەسىلەن، ئاشلىق بىلەن كىيىم-كېچەك) تەڭ قىممەتتە بولغان تەقدىردىمۇ، بۇ شەكىل ھەرگىز G—W—G شەكلىدىكى جەريانغا ئوخشاش ئۆزىنىڭ ئەھمىيىتىنى يوقىتىپ قويمايدۇ. بۇ يەردە، ئىككى قۇتۇپ قىممىتىنىڭ تەڭ بولۇشىنى تېخى بۇ شەكىلدىكى ئوبوروتنىڭ نورمال داۋاملىشىشىنىڭ شەرتى دېيىشكە بولىدۇ.

سېتىۋېلىش ئۈچۈن سېتىش جەريانىنىڭ تەكرارلىنىشى ياكى يېڭىلىنىشىمۇ مۇشۇ جەريانىنىڭ ئۆزىگە ئوخشاشلا، بۇ جەريانىنىڭ سىرتىدىكى ئاخىرقى مەقسەتكە يېتىش يەنى ئىستېمال قىلىنىش ياكى مەلۇم ئېھتىياجنى قاندۇرۇش بىلەن چەكلىنىدۇ. سېتىش



ئۈچۈن سېتىۋېلىنىدىغان جەرياندا بولسا، بۇنىڭ ئەكسىچە، باشلىنىشىمۇ، ئاخىرقى نۇقتىسىمۇ بىر نەرسە يەنى پۇل، ئالماشىش قىممىتى، مانا شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ بۇ ھەرىكەت چەكسىز ھەرىكەت بولىدۇ. G، دەرۋەقە، G+△G بولىدۇ، 100 فوند ستېرلىڭ 100 فوند ستېرلىڭ + 10 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. لېكىن سۈپەت جەھەتتىنلا قارىغاندا، 110 فوند ستېرلىڭمۇ 100 فوند ستېرلىڭغا ئوخشاشلا پۇل. مىقدار جەھەتتىن قارىغاندا بولسا 110 فوند ستېرلىڭمۇ 100 فوند ستېرلىڭغا ئوخشاشلا چەكلىك قىممەت سوممىسى. ئەگەر بۇ 110 فوند ستېرلىڭ پۇل سۈپىتىدە سەرپ قىلىنىۋېتىلسە، ئۇ ئەمدى رول ئوينىيالمايدىغان بولىدۇ. ئۇ ئەمدى كاپىتال بولالمايدۇ. ئەگەر بۇ پۇل ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىنسا، ئۇ خەزىنە پۇلى بولۇپ قاتىدۇ-دە، تا قىيامەتكىچە ساقلىغاندىمۇ ئۇنىڭغا زەررىچىمۇ قوشۇلمايدۇ. دېمەك، گەپ قىممەتنى كۆپەيتىش ئۈستىدە بارىدىكەن، ئۇ ھالدا 110 فوند ستېرلىڭمۇ 100 فوند ستېرلىڭغا ئوخشاشلا كۆپىيىشكە موھتاج، چۈنكى ئۇنىڭ ھەر ئىككىسى ئالماشىش قىممىتىنىڭ چەكلىك ئىپادىسى، شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ھەر ئىككى پۇلنىڭ ۋەزىپىسى ئوخشاش بولىدۇ، يەنى مىقدار جەھەتتىن كۆپىيىش ئارقىلىق مۇتلەق بېيىشقا يېقىنلىشىش بولىدۇ. دۇرۇس، ئەسلىدە ئالدىن تۆلەنگەن 100 فوند ستېرلىڭ ۋە ئۇ ئوبوروت جەريانىدا كۆپەيتكەن قوشۇمچە قىممەت 10 فوند ستېرلىڭدىن بىر دەملىك پەرقلەنسىمۇ، لېكىن بۇ پەرق دەررۇ يوقىلىدۇ. جەريان ئاخىرلاشقاندا، 100 فوند ستېرلىڭلىق ئەسلىي قىممەت بىر تەرەپ، 10 فوند ستېرلىڭلىق قوشۇمچە قىممەت بىر تەرەپ بولىدىغان ئىش بولمايدۇ. بۇنىڭدىن چىقىدىغان نەتىجە بىرلا —110 فوند ستېرلىڭلىق قىممەت بولىدۇ. بۇ قىممەتمۇ

بۇرۇنقى 100 فوند ستېرلىڭغا ئوخشاشلا قىممەتنى كۆپەيتىش جەريانىنى باشلاشقا تامامەن لايىق كېلىدۇ. ھەرىكەت ئاياغلاشقاندا پۇل يەنە ھەرىكەتنىڭ باشلىنىشىغا ئايلىنىدۇ. (5) دېمەك، ھەر قېتىم سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىش بىلەن تاماملانغان ئايلىنىشنىڭ ئاخىرى تەبىئىي ھالدا يېڭى ئايلىنىشنىڭ باشلىنىشى بولىدۇ. ئاددىي تاۋار ئوبوروتى—سېتىۋېلىش ئۈچۈن سېتىش—ئوبوروتنىڭ سىرتىدىكى ئاخىرقى مەقسەتكە يېتىش، ئىستېمال قىممەتلىرىگە ئېرىشىش ۋە ئېھتىياجنى قاندۇرۇشنىڭ ۋاستىسى. بۇنىڭ ئەكسىچە، كاپىتال سۈپىتىدىكى پۇل ئوبوروتىنىڭ ئۆزى مەقسەت، چۈنكى قىممەتنىڭ كۆپىيىشى پەقەت ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ بارىدىغان مۇشۇ ھەرىكەت جەريانىدىلا ئەمەلگە ئاشىدۇ. دېمەك، كاپىتال ھەرىكىتىنىڭ چېكى بولمايدۇ. (6)

(5) «كاپىتال... ئەسلىدىكى كاپىتال ۋە پايدىغا يەنى كاپىتال... ئېرىشكەن كۆپەيمىگە بۆلۈنىدۇ، گەرچە ئەمەلىيەت دەررۇ بۇ پايدىنى يەنە كاپىتالغا قوشۇپ ھەممە ئۇنى كاپىتال بىلەن بىللە ئوبوروتقا كىرگۈزۈپ تۇرسىمۇ.» (ف. ئېنگېلس. «مىللىي ئىقتىسادشۇناسلىق تەنقىدىگە دائىر ئوچېرك»، ئارنولد رۇگې بىلەن كارل ماركس تەھرىرلىگەندىكى «نېمىس-فرانسۇز يىلنامىسى»نىڭ 1844-يىل پارىژ نەشرى، 99-بەت)

(6) ئارىستوتېل ئىقتىسادنى ئۇقەتكە سېلىشتۇرىدۇ. ئۇ ئىقتىسادنى ئاساس قىلىدۇ. ئىقتىساد تىرىكچىلىك ۋاستىسى بولۇش سۈپىتى بىلەن، تۇرمۇشقا ئېھتىياجلىق بولغان شۇنىڭدەك ئائىلە ياكى دۆلەت ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان بۇيۇملارغا ئېرىشىش بىلەنلا چەكلىنىدۇ. «ھەقىقىي بايلىق ئەنە شۇنداق ئىستېمال قىممەتلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ؛ چۈنكى باياشات ياشاش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان بۇنداق مال-مۈلۈكنىڭ مىقدارى چەكسىز ئەمەس. لېكىن يەنە باشقا بىر خىل تىرىكچىلىك ۋاستىسى بار، ئۇنى ئۇقەت دەپ ئاتاش ئىنتايىن مۇۋاپىق، ئىنتايىن جايىدا بولىدۇ. ئۇقەت تۈپەيلىدىن، بايلىق بىلەن مال-مۈلۈكنىڭ چېكى يوقتەك كۆرۈنىدۇ. تاۋار سودىسى «ηκαπηλικη» خەت مەنىسى—پارچە سودا، ئارىستوتېلنىڭ بۇ شەكىلنى ئېلىشىدىكى سەۋەب شۇكى، بۇنىڭدا ئىستېمال قىممىتى ھەل قىلغۇچ رول ئوينايدۇ» خاراكتېرى جەھەتتىن ئالغاندا ئۇقەت دائىرىسىگە كىرمەيدۇ، چۈنكى ئۇ ئۇلارنىڭ ‹ساتقۇچى ۋە سېتىۋالغۇچىنىڭ ئۆزلىرى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان بۇيۇملارنى ئالماشتۇرۇشى بىلەنلا چەكلىنىدۇ.› دېمەك، —دەيدۇ ئۇ يەنە، —تاۋار سودىسىنىڭ دەسلەپكى شەكلىمۇ نەرسىنى نەرسىگە ئالماشتۇرۇش ئىدى، لېكىن بۇنىڭ كېڭىيىشىگە ئەگىشىپ، مۇقەررەر ھالدا پۇل پەيدا بولدى. پۇلنىڭ ئىختىرا قىلىنىشىغا ئەگىشىپ، نەرسىنى نەرسىگە ئالماشتۇرۇش مۇقەررەر



بۇ ھەرىكەتنى ئاڭلىق تۈردە ئۈستىگە ئالغۇچى بولغان پۇل ئىگىسى كاپىتالىستقا ئايلىنىدۇ. بۇ ئادەم، ئېنىقراق ئېيتقاندا ئۇنىڭ چۆنتىكى، پۇل چىقىدىغان ۋە قايتىپ كىرىدىغان نۇقتا بولىدۇ. بۇنداق ئوبوروتنىڭ ئوبيېكتىپ مەزمۇنى—قىممەتنى كۆپەيتىش—ئۇنىڭ سۇبيېكتىپ مەقسىتى؛ ئابستراكت بايلىقنى تېخىمۇ كۆپلەپ ئىگىلەش ئۇنىڭ ھەرىكىتىنىڭ بىردىنبىر مۇددىئاسى بولغاندىلا ئۇ كاپىتالىست سۈپىتىدە ياكى ئادەملەشتۈرۈلگەن، ئىرادىگە ۋە ئاڭغا ئىگە كاپىتال سۈپىتىدە رول ئوينايدۇ. شۇڭا، ئىستېمال قىممىتىنى كاپىتالىستنىڭ بىۋاسىتە مەقسىتى دەپ قاراشقا ھەرگىز بولمايدۇ. (7) ئۇنىڭ مەقسىتى بىرلا قېتىم پايدىغا ئېرىشىشمۇ ئەمەس، بەلكى پايدىغا ئېرىشىش ئۈچۈن توختىماي ھەرىكەت قىلىشتىنلا ئىبارەت. (8) بېيىش

ھالدا تاۋار سودىسىغا ئايلاندى، تاۋار سودىسى بولسا ئۆزىنىڭ دەسلەپكى مۇددىئاسىغا خىلاپ ھالدا ئۇقەتكە، پۇل تېپىش ۋاستىسىگە ئايلاندى. ئۇقەت بىلەن ئىقتىسادنىڭ پەرقى شۇ يەردىكى: «ئۇقەت ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئوبوروت—بايلىقنىڭ مەنبەسى. ئۇقەت گويا پۇلنى چۆرىدىگەن ھالدا داۋام قىلىدۇ، چۈنكى پۇل بۇنداق ئالماشتۇرۇشنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى ۋە ئاخىرقى نۇقتىسى. شۇڭا ئۇقەتنىڭ ئىنتىلىدىغىنىمۇ چەكسىز بايلىق. بىرەر تېخنىكىنىڭ مەقسىدى ۋاستە بولماي، ئەڭ ئاخىرقى مەقسەت بولىدىغانلا بولسا، ئۇنىڭ تەلىپى چەكسىز بولىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ ھامان شۇ مەقسەتكە تېخىمۇ يېقىنلاشقۇسى كېلىدۇ؛ پەقەت مەقسەتكە يېتىش ۋاستىلىرىنىلا قوغلىشىدىغان تېخنىكىنىڭ تەلىپى بولسا چەكسىز بولمايدۇ، چۈنكى مەقسەتنىڭ ئۆزى بۇنداق تېخنىكىغا چەك قويۇپ قويغان بولىدۇ. ئۇقەتنىڭ مەقسىتىمۇ ئالدىنقى بىر خىل تېخنىكىنىڭ مەقسىتىگە ئوخشاش چەكسىز، ئۇنىڭ مەقسىتى—مۇتلەق بېيىش. ئۇقەتنىڭ ئەمەس، ئىقتىسادنىڭ چېكى بولىدۇ... ئىقتىسادنىڭ مەقسىتى پۇلنىڭ ئۆزىدىن باشقا نەرسە، ئۇقەتنىڭ مەقسىتى—پۇلنى كۆپەيتىش... ئېنىق ئايرىش تەس بولغان بۇ ئىككى شەكىل ئارىلاشتۇرۇۋېتىلگەنلىكتىن، بەزىلەر، پۇلنى چەكسىز تۈردە ساقلاش ۋە كۆپەيتىش ئىقتىسادنىڭ ئاخىرقى مەقسىتى، دەپ ھېسابلايدۇ.» (ئارىستوتېل «سىياسەتشۇناسلىق»، بېككېر تۈزگەن نۇسخا، 1-بۆلۈم، 8-، 9-بابلارغا قارالسۇن)

(7) «سانائەت كاپىتالىستىنىڭ ئاخىرقى مەقسىتى تاۋار ‹بۇ يەردە ئىستېمال قىممىتى كۆزدە تۇتۇلىدۇ› ئەمەس... ئۇنىڭ ئاخىرقى مەقسىتى پۇل.» (ت • چالمېرس «سىياسىي ئىقتىساد بىلەن جەمئىيەتتىكى ئەخلاق ئەھۋالى ۋە ئەخلاق كېلەچىكىنىڭ مۇناسىۋىتى توغرىسىدا»، 1832-يىل گالاسگوۋ 2-نەشرى، 165-، 166-بەتلەر)

(8) «سودىگەر ئېرىشكەن پايدىنىمۇ سەل قارىمايدۇ، لېكىن ئۇ كۆزىنى ھەر ۋاقىت ئالدىدىغان پايدىغا تىكىدۇ.» (ئا. گېنوۋېش. «شەھەر ئاھالىسى ئىقتىسادشۇناسلىقى توغرىسىدا كونسپېك» (1765-يىل

يولىدىكى بۇنداق مۇتلەق ئىنتىلىش، قىممەتنى قوغلىشىدىغان بۇنداق تەلۋىلىك[9] كاپىتالىستقا ۋە پۇل ساقلىغۇچىغا ئورتاق نەرسە، بىراق پۇل ساقلىغۇچى ئەقلىدىن ئازغان كاپىتالىست بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، كاپىتالىست بولسا ئەقلى جايىدا بولغان پۇل ساقلىغۇچىدۇر. پۇل ساقلىغۇچى قىممەتنى توختاۋسىز كۆپەيتىش مەقسىتىدە كۈچىنىڭ بارىچە پۇلنى ئوبوروتتىن قۇتقۇلدۇرۇۋالىدۇ[10]، زېرەك كاپىتالىست بۇ مەقسەتكە ئۈزلۈكسىز تۈردە پۇلنى ئوبوروتقا يېڭىۋاشتىن كىرگۈزۈش يولى بىلەن يېتىدۇ.[10a]

تاۋارنىڭ قىممىتى ئاددىي ئوبوروتتا ئىگە بولىدىغان مۇستەقىل شەكىل يەنى پۇل شەكلى پەقەت تاۋار ئالماشتۇرۇشتا ۋاسىتىچىلا بولىدۇ–دە، ئۇ ھەرىكەتنىڭ ئاياقلىشىشى بىلەنلا تۈگەيدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە، G—W—G شەكلىدىكى ئوبوروتتا تاۋار بىلەن پۇل قىممەتنىڭ ئۆزىنىڭ تۈرلۈكچە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش ئۇسۇلىدىنلا ئىبارەت: پۇل–ئۇنىڭ ئومۇمىي مەۋجۇت

نەشرى)، كۇستودى تۈزگەن «مەشھۇر ئىتالىيە سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ ئەسەرلىرى توپلىمى»نىڭ ھازىرقى زامان قىسمىغا كىرگۈزۈلگەن، 8-توم، 139-بەت)

(9) «پايدىنى قوغلىشىش يولىدىكى تويسىزلىقى بولمايدىغان بۇنداق تەلۋىلىك، قاغىش تەگكۈر بۇ ئالتۇن مەستانىلىقى ھەممىشە كاپىتالىستنى باشقۇرىدۇ.» (ماك كۇللوخ. «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى»، 1830-يىل لوندون نەشرى، 179-بەت) ئەلۋەتتە، بۇ كۆزقاراش ماك كۇللوخنەك نېمىلەرگە دەخلى قىلمايدۇ، ئۇلار نەزەرىيە جەھەتتىن قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغان، مەسىلەن، ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى مەسىلىسىنى تەكشۈرگەن چاغدا، كاپىتالىستنى ئاق كۆڭۈل شەھەر ئاھالىسى قىلىپ كۆرسىتىدۇ، گوياكى كاپىتالىست پەقەت ئىستېمال قىممىتىگىلا كۆڭۈل بۆلىدىغاندەك، گوياكى راستىنلا ئۇنىڭ نەپسى بۆرىچە ئاچكۆزلۈك بىلەن ئۆتۈك، شلەپە، تۇخۇم، چىت ۋە باشقا ئىنتايىن ئاددىي ئىستېمال قىممەتلىرىگىلا چوغ تارتىدىغاندەك.

(10) «Σωξειν» [قۇتقۇلدۇرۇش]–يۇنانلىقلار پۇل ساقلاشنى ئىپادىلەشتە ئىشلەتكەن بىر ئاتالغۇ. شۇنىڭدەك ئىنگلىزچە «to save» دېگەن سۆزمۇ ھەم قۇتقۇزۇش دېگەن مەنىنى، ھەم توپلاش دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

(10a) «شەيئىلەردە ئۇدۇل ئىلگىرىلىگەندە چەكسىزلىك بولمايدۇ، ئايلانما بويىچە بولغاندا بولسا چەكسىزلىك بولىدۇ.» (گالىئانى. [«پۇل توغرىسىدا»، 156-بەت])



بولۇپ تۇرۇش ئۇسۇلى، تاۋار–ئۇنىڭ ئالاھىدە، شۇنداقلا پەقەت نىقابلانغان مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلى.[11] قىممەت ئۈزلۈكسىز تۈردە بىر شەكىلدىن يەنە بىر شەكىلگە ئۆتۈپ تۇرىدۇ، لېكىن بۇ ھەرىكەتتە زادىلا يوق بولۇپ كەتمەيدۇ. شۇنداق قىلىپ ئۆزلۈكىدىن ھەرىكەت قىلىدىغان بىر سۇبيېكتقا ئايلىنىدۇ. ئەگەر كۆپىيىۋاتقان قىممەتنىڭ ئۆزىنىڭ جانلىق ئايلانمىسىدا نۆۋەتلەشتۈرۈپ تۇرىدىغان تۈرلۈك ئالاھىدە ئىپادە شەكىللىرى مۇقىملاشتۇرۇلسا: كاپىتال–پۇل، كاپىتال–تاۋار دېگەن چۈشەنچىلەر ھاسىل بولىدۇ.[12] لېكىن ئەمەلىيەتتە قىممەت بۇ يەردە بىر جەرياننىڭ سۇبيېكتى بولۇپ قالىدۇ، بۇ جەرياندا ئۇ پۇل شەكلى بىلەن تاۋار شەكلىنى ئۈزلۈكسىز نۆۋەتلەشتۈرۈپ، ئۆزىنىڭ مىقدارىنى ئۆزگەرتىپ بارىدۇ ھەمدە قوشۇمچە قىممەت بولۇش سۈپىتى بىلەن ئەسلىدىكى قىممەت بولغان ئۆزىدىن ئايرىلىپ تۇرىدۇ، ئۆزلۈكىدىن كۆپىيىپ بارىدۇ. قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدىغان ھەرىكەت ئۇنىڭ ئۆز ھەرىكىتى ئىكەن، ئۇنىڭ كۆپىيىشىمۇ ئۆزلۈكىدىن كۆپىيىش بولىدۇ. ئۇ قىممەت بولغانلىقى ئۈچۈن، قىممەت يارىتىدىغان خىسلەتكە ئىگە بولىدۇ. ئۇ بالىلايدۇ، ياكى ئېيتايلۇق، ئۇ ھېچ بولمىغاندا ئالتۇن تۇخۇملارنى تۇغىدۇ.

قىممەت گايىدا پۇل شەكلىنى ئېلىپ، تاۋار شەكلىنى

(11) «كاپىتالنى شەكىللەندۈرىدىغان نەرسە ماددا ئەمەس، بەلكى شۇ ماددىلارنىڭ قىممىتى.» (ج • ب • ساي «سىياسىي ئىقتىساد ھەققىدە»، 1817-يىل پارىژ 3-نەشرى، 2-توم، 429-بەت)

(12) «ئىشلەپچىقىرىش مەقسىتىدە ئىشلىتىدىغان پۇل ‹!› كاپىتالدۇر.» (ماكلېئود «بانكا كەسپى نەزەرىيىسى ۋە ئەمەلىيىتى» 1855-يىل لوندون نەشرى، 1-توم، 1-باب، 55-بەت) «كاپىتال تاۋار دېمەكتۇر.» (جېمس مىل «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى»، 1821-يىل لوندون نەشرى، 74-بەت)

تاشلايدۇ ، گايىدا تاۋار شەكلىنى ئېلىپ پۇل شەكلىنى تاشلايدۇ ، ئەينى ۋاقىتتا يەنە مۇشۇنداق يەڭگۈشلىنىش جەريانىدا ئۆزىنى ساقلايدۇ ۋە ئۆزىنى كېڭەيتىدۇ ؛ قىممەت بۇ جەرياندىكى كېڭەيگۈچى سۇبىيېكت بولۇش سۈپىتى بىلەن ، ھەممىدىن ئاۋۋال ئۆزىنىڭ ئوخشاشلىقىنى مۇئەييەنلەشتۈرۈشكە ئىمكان بېرىدىغان بىر مۇستەقىل شەكىلگە موھتاج . ئۇ پەقەت پۇلدىلا مۇشۇنداق شەكىلگە ئىگە بولىدۇ . شۇڭا پۇل قىممەتنىڭ ھەر بىر كۆپىيىش جەريانىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى ۋە ئاخىرقى نۇقتىسى بولىدۇ . پۇل بۇرۇن 100 فوند ستېرلىڭ بولغان بولسا ، ئەمدى 110 فوند ستېرلىڭ بولدى ۋە باشقىلار . لېكىن پۇلنىڭ ئۆزى بۇ يەردە قىممەتنىڭ پەقەتلا بىر خىل شەكلى ، چۈنكى قىممەتنىڭ ئىككى خىل شەكلى بار . پۇل تاۋار شەكلىگە كىرمىگىچە كاپىتال بولالمايدۇ . دېمەك ، پۇل بۇ يەردە ئۇ ساقلانغان ئەھۋالدىكىدەك تاۋار بىلەن كېلىشەلمەيدىغان ئىش يوق . كاپىتالىستقا شۇ نەرسە مەلۇمكى ، ھەممە تاۋار مەيلى ئۇلار قانچە كۆرۈمسىز ، قانچە بەتبۇي بولسۇن ، ئېتىقاد ۋە ئەمەلىيەت جەھەتتىن پۇلدۇر ، خەتمىلىك تۇغۇلغان يەھۇدىدۇر ھەمدە ئۇ پۇلنى تېخىمۇ كۆپ پۇلغا ئايلاندۇرۇشنىڭ ئاجايىپ ۋاسىتىسىدۇر .

تاۋارنىڭ قىممىتى ئاددىي ئوبوروتتا ، تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى بىلەن بولغان قارىمۇقارشىلىقتا ، كۆپ دېگەندىمۇ مۇستەقىل پۇل شەكلىگە ئىگە بولىدۇ ، بۇ يەردە بولسا تاۋارنىڭ قىممىتى ئۇشتۇمتۇتلا جەريان داۋامىدىكى ئۆزلۈكىدىن ھەرىكەت قىلغۇچى ئەسلىي زات بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، تاۋار بىلەن پۇل بۇ ئەسلىي زاتنىڭ ئىككى خىل شەكلىدىنلا ئىبارەت . بۇلا ئەمەس ، ھازىر ئۇ تاۋار مۇناسىۋىتىنى ئىپادىلىمەيدۇ ، بەلكى ئۆزى بىلەن خۇسۇسىي مۇناسىۋەتتە بولىدۇ . ئۇ ئەسلىدىكى قىممەت بولۇش



سۈپىتى بىلەن ، قوشۇمچە قىممەت بولغان ئۆزىدىن پەرق قىلىدۇ ، مۇقەددەس ئاتا بولۇش سۈپىتى بىلەن ، مۇقەددەس ئوغۇل بولغان ئۆزىدىن پەرق قىلىدۇ ، ئىككىسىنىڭ بولسا يېشى تەڭ ، ئەمەلىيەتتە بىرلا كىشى . چۈنكى ئالدىن تۆلەنگەن 100 فوند ستېرلىڭ پەقەت 10 فوند ستېرلىڭلىق قوشۇمچە قىممەت ھاسىل بولغانلىقى ئۈچۈنلا كاپىتال بولالايدۇ ، ۋەھالەنكى ، ئۇ كاپىتال بولغان ، ئوغول كۆرگەن ھامان ، شۇنىڭدەك ئوغۇل تۇغۇلغانلىقى ئارقىسىدا ئاتا تۇغۇلغانلىقتىن ، ئىككىسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق دەرھال غايىپ بولىدۇ ، ئۇلار قوشۇلۇپ بىر گەۋدە — 110 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ .

دېمەك ، قىممەت جەريان داۋامىدىكى قىممەت ، جەريان داۋامىدىكى پۇل بولىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن يەنە كاپىتال بولىدۇ . ئۇ ئوبوروتتىن چىقىدۇ ، يەنە ئوبوروتقا كىرىدۇ ، ئوبوروت جەريانىدا ئۆزىنى ساقلايدۇ ، ئۆزىنى كېڭەيتىدۇ ، كېڭەيگەندىن كېيىن يەنە ئوبوروتتىن قايتىپ چىقىدۇ ھەمدە خۇددى شۇنداق ئايلانمىنى يېڭىۋاشتىن باشلاۋېرىدۇ . $G-G'$[13] دۇر ، پۇل تاپقۇچى پۇلدۇر — money which begets money[159] — كاپىتالنى ھەممىدىن ئاۋۋال چۈشەندۈرگەن سودا ھېرىسلىرى كاپىتالنى ئەنە شۇنداق تەسۋىرلەيدۇ .

سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىش ، ياكى مۇكەممەلرەك قىلىپ ئېيتقاندا ، قىممەت سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىش يەنە $G-W-G'$ پەقەتلا بىر خىل كاپىتالغا يەنە سودىگەر كاپىتالغا خاس شەكىلدەك كۆرۈنىدۇ . لېكىن سانائەت كاپىتالىمۇ شۇنداق بىر خىل پۇل ، ئۇ تاۋارغا ئايلىنىدۇ ، ئاندىن تاۋارنىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق يەنە

(13) «كاپىتال... ئۆزلۈكسىز كۆپەيگۈچى قىممەتتۇر.» (سىسموندى «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ يېڭى پرىنسىپلىرى» 1-توم، 88-، 89-بەتلەر)

تېخىمۇ كۆپ پۇلغا ئايلىنىدۇ. سېتىۋېلىش بىلەن سېتىش ئوتتۇرىسىدىكى ئارام ئېلىش يەنە ئوبوروت ساھەسىنىڭ سىرتىدا يۈز بېرىدىغان ئىشلار بۇ ھەرىكەتنىڭ شەكلىنى قىلچە ئۆزگەرتمەيدۇ. ئاخىرىدا، ئۆسۈم ھاسىل قىلغۇچى كاپىتالدا، $G-W-G'$ شەكلىدىكى ئوبوروت ئاددىيلاشقان ھالدا ۋاسىتىسىز نەتىجە بولۇپ، بىر خىل ئىخچام شەكىل — $G-G'$ بولۇپ، تېخىمۇ كۆپ پۇلغا باراۋەر پۇل بولۇپ، ئەسلىدىكى قىممەتتىنمۇ زور قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

دېمەك، $G-W-G'$ ئەمەلىيەتتە كاپىتالنىڭ ئوبوروت ساھەسىدە بىۋاسىتە ئىپادىلىنىدىغان ئومۇمىي فورمۇلىسى.

## 2. ئومۇمىي فورمۇلىنىڭ زىددىيەتلىرى

پۇلنى تۆرەلمە ھالەتتىن كاپىتالغا ئايلاندۇرىدىغان ئوبوروت شەكلى تاۋارنىڭ، قىممەتنىڭ، پۇلنىڭ ۋە ئوبوروتنىڭ ئۆزىنىڭ خاراكتېرى توغرىسىدا يۇقىرىدا بايان قىلىنغان قانۇنىيەتلەرگە زىت كېلىدۇ. بۇ ئوبوروت شەكلى ئاددىي تاۋار ئوبوروتى شەكلىدىن بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولغان شۇ ئىككى جەرياننىڭ (سېتىش بىلەن سېتىۋېلىشنىڭ) تەرتىپىنىڭ ئەكسىچە بولۇشى بىلەن پەرقلىنىدۇ. ئەمما بۇنداق ساپ شەكلەن پەرق بۇ جەرياننىڭ خاراكتېرىنى قانداق سېھىرگەرلىك بىلەن ئۆزگەرتىدۇ؟

بۇلا ئەمەس. بۇ تەرتىپ ئۆزئارا سودىلاشقۇچى ئۈچ كەسىپداشنىڭ بىرى ئۈچۈنلا ئاستىن-ئۈستۈن بولغان بولىدۇ. مەن كاپىتالىست سۈپىتىدە Aدىن تاۋار سېتىۋېلىپ، ئاندىن ئۇنى B گە ساتىمەن؛ مەن ئاددىي تاۋار ئىگىسى سۈپىتىدە تاۋارنى B گە سېتىپ، ئاندىن A دىن تاۋار سېتىۋالىمەن. كەسىپداش A بىلەن



B ئۈچۈن ئېيتقاندا، بۇ يەردە پەرق يوق. ئۇلار پەقەت تاۋار سېتىۋالغۇچى ۋە تاۋار ساتقۇچى سۈپىتىدە مەيدانغا چىقىدۇ. مەن ئۆزەممۇ ھەمىشە ئاددىي پۇل ئىگىسى ياكى تاۋار ئىگىسى سۈپىتىدە، سېتىۋالغۇچى ياكى ساتقۇچى سۈپىتىدە ئۇلارغا قارىمۇقارشى ھالدا تۇرىمەن. بۇ ئىككى تىزىمدا، مەن ئۇلارنىڭ بىرىگە قارىتا پەقەت سېتىۋالغۇچى، يەنە بىرىگە قارىتا پەقەت ساتقۇچى بولىمەن؛ بىرىگە قارىتا پەقەت پۇل، يەنە بىرىگە قارىتا پەقەت تاۋار بولىمەن، بۇ ئىككىيلەننىڭ ھېچقايسىسىغا كاپىتالمۇ، كاپىتالىستمۇ بولمايمەن، پۇلغا ياكى تاۋارغا قارىغاندا كۆپرەك بىرەر نەرسىنىڭ، ياكى بولمىسا پۇلدىن يا تاۋاردىن باشقىچىرەك رول ئوينايدىغان بىرەر نەرسىنىڭ ۋەكىلىمۇ بولمايمەن. A دىن تاۋار سېتىۋېلىش ۋە B گە سېتىپ بېرىش مەن ئۈچۈن بىر تىزىمنى ھاسىل قىلىدۇ. لېكىن بۇ ئىككى ھەرىكەت ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقە پەقەت مەن ئۈچۈنلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. مەن B بىلەن سودىلىشىمەن، بۇنىڭ بىلەن A نىڭ كارى يوق، مەن A بىلەن سودىلىشىمەن، B نىڭ بۇنىڭ بىلەن كارى يوق. مۇبادا مەن ئۇلارغا سودىلىشىش تىزىمىسىنى ئاستىن-ئۈستۈن قىلىش بىلەن كۆرسەتكەن ئالاھىدە تۆھپەمنى چۈشەندۈرمەكچى بولسام، ئۇ چاغدا ئۇلار ماڭا: سەن تىزىمنىڭ ئۆزىنى خاتا قىلىۋاپسەن، پۈتكۈل سودا سېتىۋېلىشتىن باشلانمايدۇ ۋە سېتىش بىلەن ئاياغلاشمايدۇ، بەلكى ئەكسىچە، سېتىشتىن باشلىنىدۇ ۋە سېتىۋېلىش بىلەن ئاياغلىشىدۇ، دەپ كۆرسەتكەن بولاتتى. ئەمەلىيەتتە، مېنىڭ بىرىنچى ھەرىكىتىم بولغان سېتىۋېلىش A نىڭ نەزەرىدە سېتىش بولىدۇ، مېنىڭ ئىككىنچى ھەرىكىتىم بولغان سېتىش B نىڭ نەزەرىدە سېتىۋېلىش بولىدۇ. A ۋە B بۇنىڭ بىلەن قانائەتلەنمەستىن، پۈتكۈل تىزىما ئارتۇقچە، ھىيلىگەرلىك قىلىش

دېگەن بولاتتى. A تاۋارنى B گە سېتىشى مۇمكىن، B تاۋارنى A دىن بىۋاستە سېتىۋېلىشى مۇمكىن. شۇنداق قىلىپ، پۈتكۈل سودا ئاددىي تاۋار ئوبوروتتىكى بىر تەرەپلىمە ھەرىكەتكە: A نىڭ نەزىرىدە پەقەتلا سېتىشقا، B نىڭ نەزىرىدە پەقەتلا سېتىۋېلىشقا ئايلىنىدۇ. دېمەك، بىز تىزمىنى ئاستىن-ئۈستۈن قىلىش بىلەن ئاددىي تاۋار ئوبوروتى ساھەسىدىن چىقىپ كەتمىدۇق، ئەكسىچە، بۇ ساھەنىڭ، ئۆز خاراكتېرى بويىچە، بۇ ساھەگە كىرىدىغان قىممەتنىڭ كۆپىيىشىگە، شۇنداق قىلىپ قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشىغا يول قويۇش-قويماسلىقىنى قاراپ چىقىشىمىزغا توغرا كېلىدۇ.

ساپ تاۋار ئالماشتۇرۇش بولۇپ ئىپادىلەنگەن ئوبوروت جەريانىنى ئېلىپ ئېيتايلى. ئىككى تاۋار ئىگىسى بىر-بىرىدىن تاۋار سېتىۋالغان ۋە تۆلەش ۋاقتى كېلىپ ئالدى-بەردىسىنى ھېسابلاشقان چاغدا، ئوبوروت جەريانى ھەمىشە ساپ تاۋار ئالماشتۇرۇش شەكلى بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. بۇ يەردە، پۇل ھېساب پۇلى بولۇپ خىزمەت قىلىدۇ، بۇ پۇل تاۋارنىڭ قىممىتىنى تاۋار باھاسى قىلىپ ئىپادىلەيدۇ، لېكىن بۇنىڭ ئۆزى تاۋارنىڭ ئۆزىگە قارىمۇقارشى تۇرمايدۇ. ئىستېمال قىممىتىدىن ئالغاندا، ئالماشتۇرغۇچى ھەر ئىككى تەرەپ سۆزسىز مەنپەئەت ئالالايدۇ. ھەر ئىككى تەرەپ ئۆزى ئۈچۈن ئىستېمال قىممىتى بولمىغان تاۋارلارنى بېرىپ، ئۆزىنىڭ ئىستېمالى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تاۋارلارنى ئالىدۇ. لېكىن مەنپەئەتلىنىش بۇنىڭ بىلەنلا چەكلەنمەسلىكى مۇمكىن. ئېھتىمال، ئۈزۈم ھارىقى ساتقۇچى ۋە ئاشلىق سېتىۋالغۇچى A نىڭ ئوخشاش ئەمگەك ۋاقتىدا ئىشلەيدىغان ئۈزۈم ھارىقى ئاشلىق تېرىغۇچى B نىڭ ئىشلىيەلەيدىغان ئۈزۈم ھارىقىدىن ئارتۇق بولۇشى مۇمكىن،



ئەكسىچە، ئاشلىق تېرىغۇچى B نىڭ ئوخشاش ئەمگەك ۋاقتىدا ئىشلەپچىقىرىدىغان ئاشلىقى ئۈزۈم ھارىقى چىقارغۇچى A نىڭ ئىشلەپچىقىرالايدىغان ئاشلىقىدىن ئارتۇق بولۇشى مۇمكىن. دېمەك، بۇنى ئىككىيلەننىڭ ئۆزئارا ئالماشتۇرماي، ھەرقايسىسى ئۆزى ئۈچۈن ئۈزۈم ھارىقى ۋە ئاشلىق ئىشلەپچىقىرىشىغا سېلىشتۇرغاندا، ئوخشاش ئالماشتۇرۇش قىممىتى ھېسابىغا، A تېخىمۇ كۆپ ئاشلىق، B تېخىمۇ كۆپ ئۈزۈم ھارىقى ئالىدۇ. شۇڭا، ئىستېمال قىممىتىدىن ئالغاندا، «ئالماشتۇرۇش — ھەر ئىككى تەرەپ مەنپەئەتلىنىدىغان سودا» دېيىش مۇمكىن.[14] ئالماشتۇرۇش قىممىتىدىن ئالغاندا، ئەھۋال باشقىچە بولىدۇ.

«ئۈزۈم ھارىقى كۆپ بولسىمۇ ئاشلىقى بولمىغان بىر كىشى ئاشلىقى كۆپ بولسىمۇ ئۈزۈم ھارىقى بولمىغان بىر كىشى بىلەن سودىلىشىدۇ، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا قىممىتى 50 بولغان بۇغداي شۇ قىممەتتىكى ئۈزۈم ھارىقى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ. بۇنداق ئالماشتۇرۇش ئارقىسىدا ھەر ئىككى تەرەپ ئۈچۈنمۇ ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئاشمايدۇ، چۈنكى ئۇلارنىڭ ھەرقايسىسى بۇ ھەرىكەت ئارقىسىدا ئىگە بولغان قىممەت ئالماشتۇرۇشنىڭ ئالدىدىكى قىممەت بىلەن ئوخشاش بولىدۇ.»[15]

پۇلنىڭ ئوبوروت ۋاستىسى سۈپىتىدە تاۋارلار ئارىسىدا بولۇشى ۋە سېتىۋېلىش ھەرىكىتى بىلەن سېتىش ھەرىكىتىنىڭ روشەن ھالدا ئاجرىلىپ تۇرۇشى ئەھۋالغا قىلچە تەسىر

(14) «ئالماشتۇرۇش شۇنداق بىر ئاجايىپ سودىكى، ئالماشتۇرغۇچى ھەر ئىككى تەرەپ ھامان (!) مەنپەئەت ئالىدۇ.» (دېستۇت دې تراسى «ئىرادە ۋە ئۇنىڭ رولى توغرىسىدا»، 1826-يىل پارىژ نەشرى، 68-بەت) بۇ كىتاب 1823-يىلى «سىياسىي ئىقتىسادقا دائىر مۇلاھىزىلەر» دېگەن نام بىلەنمۇ نەشر قىلىنغان.

(15) مېرسىيې دىلارىۋىر «سىياسىي جەمئىيەتكە تەبىئىي خاس تەرتىپ»، 544-بەت.

قىلمايدۇ .[16] تاۋارلارنىڭ قىممىتى بۇ تاۋارلار ئوبوروتقا كىرىشتىن بۇرۇنلا تاۋار باھاسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، شۇڭا قىممەت ئوبوروتنىڭ نەتىجىسى ئەمەس ، بەلكى ئۇنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولىدۇ .[17]

ئابستراكت تۈردە تەكشۈرۈلىدىغان بولسا ، يەنى ئاددىي تاۋار ئوبوروتىنىڭ ئىچكى قانۇنىيەتلىرىدىن كېلىپ چىقمايدىغان ئەھۋاللار نەزەرگە ئېلىنمايدىغان بولسا ، بۇنداق ئوبوروتتا ، بىر ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئىككىنچى بىر ئىستېمال قىممىتى بىلەن ئالمىشىشىدىن تاشقىرى ، پەقەت تاۋارنىڭ ھالەت ئۆزگىرىشى يەنى تاۋارنىڭ ئاددىي شەكىل ئۆزگىرىشىلا پەيدا بولىدۇ . ئەينى بىر قىممەت يەنى ئوخشاش مىقداردىكى بۇيۇملاشقان ئىجتىمائىي ئەمگەك ئەينى بىر تاۋار ئىگىسىنىڭ قولىدا دەسلەپ تاۋار شەكلىدە بولىدۇ ، كېيىن بۇ تاۋار پۇل شەكلىگە ئايلىنىدۇ ، ئاخىرىدا بۇ پۇل قايتا تاۋار شەكلىگە ئايلىنىدۇ . شەكىلنىڭ بۇنداق ئالمىشىشى قىممەت مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ . تاۋار قىممىتىنىڭ ئۆزىنىڭ بۇ جەرياندىكى ئۆزگىرىشى پەقەت ئۇنىڭ پۇل شەكلىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەنلا چەكلىنىدۇ . دەسلەپ بۇ پۇل شەكلى سېتىلىدىغان تاۋارنىڭ باھاسى بولىدۇ ، كېيىن باھادا ئىپادىلەنگەن پۇل سوممىسى بولىدۇ ، ئاخىرىدا تەڭ قىممەتتىكى تاۋارنىڭ باھاسى بولىدۇ . 5 فوند ستېرلىڭلىق بىر قەغەز پۇل بىرقانچە سوۋېرېنلەرگە ، يېرىم سوۋېرېنلەرگە ۋە شىللىڭلەرگە پارچىلانغاندا ئۆز قىممىتىنىڭ مىقدارىنى ئۆزگەرتمىگىنىدەك ، شەكىلنىڭ

(16) «بۇ ئىككى قىممەتنىڭ بىرى پۇل بولامدۇ، ياكى ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى ئاددىي تاۋار بولامدۇ، بۇنىڭ ئۆزىنىڭ ھېچ كارايىتى يوق.» («سىياسىي جەمئىيەتكە تەبىئىي خاس تەرتىپ»، 534-بەت)

(17) «قىممەتنى پۈتۈم تۈزگۈچىلەر بەلگىلىمەيدۇ؛ قىممەت پۈتۈشۈشتىن بۇرۇنلا بەلگىلىنىپ بولىدۇ.» (لې ترون «ئىجتىمائىي مەنپەئەت توغرىسىدا»، 906-بەت)



بۇنداق ئالمىشىشمۇ قىممەتنىڭ مىقدارىنى ئۆزگەرتمەيدۇ . شۇڭا ، تاۋار ئوبوروتى پەقەت تاۋار قىممىتىنىڭ شەكلىنى ئالماشتۇرغانلىقىدىن ئېيتقاندا ، ھادىسە ساپ ھالىتىچە بولغان ئەھۋالدا ، قىممەتداشلارنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىنىلا كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ . نېمىنىڭ قىممەت ئىكەنلىكىنى زادى بىلمەيدىغان چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقمۇ ھەر قېتىم ھادىسىلەرنى ئۆز ئۇسۇلى بويىچە ، نوقۇل ھالدا تەكشۈرمەكچى بولغىنىدا ، تەمىنلەش بىلەن تەلەپ بىردەك بولىدۇ ، يەنى ئۇلارنىڭ تەسىرى پۈتۈنلەي يوق بولۇپ كېتىدۇ ، دەپ پەرەز قىلىدۇ . دېمەك ، ئىستېمال قىممىتىدىن ئالغاندا ، ئالماشتۇرغۇچى ھەر ئىككى تەرەپ مەنپەئەت ئالىدۇ ، لېكىن ئالماشتۇرۇش قىممىتى جەھەتتە ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى مەنپەئەت ئالالمايدۇ . بۇ يەردە : «تەڭلىك بولغان جايدا پايدا بولمايدۇ»[18] دېگەندەك ئەھۋال بولىدۇ . دەرۋەقە ، تاۋارلار ئۆز قىممىتىدىن چەتلىگەن باھادا سېتىلىشى مۇمكىن ، لېكىن بۇنداق چەتلەش تاۋار ئالماشتۇرۇش قانۇنىيىتىگە خىلاپ ئەھۋال بولۇپ ھېسابلىنىدۇ .[19] تاۋارلارنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى ، ئۇنىڭ نوقۇل ھالىتىدىن ئالغاندا ، قىممەتداشلارنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىدىن ئىبارەت ، شۇڭا ، ئۇ قىممەتنى كۆپەيتىش ۋاستىسى ئەمەس .[20]

(18) گالىئان «پۇل توغرىسىدا»، گۇستودى تۈزگەن «مەشھۇر ئىتالىيە سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ ئەسەرلىرى توپلىمى»نىڭ ھازىرقى زامان قىسمى، 4-توم، 244-بەت.

(19) «بىرەر تاشقى سەۋەب ئارقىسىدا باھا تۆۋەنلىگەندە ياكى ئۆرلىگەندە، ئالماشتۇرۇش بىر تەرەپكە پايدىسىز بولۇپ قالىدۇ، شۇنىڭ بىلەن تەڭلىك بۇزۇلىدۇ، ئەمما بۇنداق بۇزۇلۇش ئالماشتۇرۇش ئارقىسىدا ئەمەس، بەلكى تاشقى سەۋەب ئارقىسىدا كېلىپ چىقىدۇ.» (لې ترون «ئىجتىمائىي مەنپەئەت توغرىسىدا»، 904-بەت)

(20) «ئالماشتۇرۇش، ئۆز خاراكتېرىدىن ئالغاندا، بىر خىل پۈتۈم، بۇنداق پۈتۈم تەڭلىكنى ئاساس قىلىدۇ، يەنى تەڭ ئىككى قىممەت ئوتتۇرىسىدا تۈزۈلىدۇ. شۇڭا، ئۇ باي بولۇش ۋاستىسى ئەمەس، چۈنكى بېرىدىغىنى بىلەن ئالىدىغىنى تەڭ بولىدۇ.» (لې ترون «ئىجتىمائىي مەنپەئەت توغرىسىدا»، 903-، 904-بەتلەر)

شۇنىڭ ئۈچۈن، تاۋار ئوبوروتىنى قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەنبەسى قىلىۋېلىشقا ئۇرۇنغۇچىلار ئەمەلىيەتتە كۆپىنچە مۇجمەللىشىپ ئىستېمال قىممىتى بىلەن ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى ئارىلاشتۇرۇۋالىدۇ. مەسىلەن، كونديياك مۇنداق دەيدۇ:

«تاۋار ئالماشتۇرۇشتا تەڭ قىممەت تەڭ قىممەتكە ئالماشتۇرۇلىدۇ، دەپ قاراش خاتا. دەل ئەكسىچە، پۇتۇشكۇچى ئىككى تەرەپ ھەمىشە ئازراق قىممەتكە كۆپرەك قىممەت ئالىدۇ... ئەگەر ھەقىقەتەن ھەمىشە تەڭ قىممەتلا ئالماشتۇرۇلىدىغان بولسا ھېچقايسى تەرەپ مەنپەئەت ئالالمىغان بولاتتى. لېكىن ھەر ئىككى تەرەپ مەنپەئەت ئالىدۇ، ياكى مەنپەئەت ئېلىشى كېرەك. نېمە ئۈچۈن؟ نەرسىلەرنىڭ قىممىتى پەقەت نەرسىنىڭ ئېھتىياجىمىز بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىدە. بىرىمىلەن ئۈچۈن كۆپ بولغان نەرسە يەنە بىرىمىلەن ئۈچۈن ئازلىق قىلىدۇ ياكى ئەكسىچە بولىدۇ... بىز ئۆزىمىزنىڭ ئىستېمالى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان نەرسىلەرنى ساتىمىز، دەپ تەسەۋۋۇر قىلىش مۇمكىن ئەمەس، ... بىز ئۆزىمىزگە زۆرۈر بولغان نەرسىنى ئېلىش ئۈچۈن، ئۆزىمىزگە كېرەكسىز نەرسىنى ساتىمىز؛ بىز ئازراق نەرسىگە كۆپرەك نەرسە ئالماقچى بولىمىز... كىشىلەرنىڭ، ئالماشتۇرۇلۇۋاتقان نەرسىلەرنىڭ قىممىتى ئوخشاش مىقداردىكى پۇلغا باراۋەر ئىكەن، ئۇ ھالدا تەڭ قىممەتكە تەڭ قىممەت ئالماشتۇرۇلغان بولىدۇ، دەپ قارىشى تەبىئىي... ئەمما مەسىلىنىڭ ئىككىنچى تەرىپىنىمۇ ئېتىبارغا ئېلىش كېرەك: ئېيتىڭا، بىز ھەر ئىككىمىزمۇ ئوشۇق نەرسىمىزنى ئۆزىمىز ئۈچۈن زۆرۈر بولغان نەرسىگە ئالماشتۇرمىدۇقمۇ؟»[21]

بىز كونديياكنىڭ ئىستېمال قىممىتى بىلەن ئالماشتۇرۇش

(21) كونديياك «سودا ۋە ھۆكۈمەت» (1776-يىل)، دەئىر بىلەن مولىنارى تۈزگەن «سىياسىي ئىقتىسادقا دائىر ماقالىلاردىن تاللانما»، 1847-يىل پارىژ نەشرى، 267-، 291-بەتلەر.



قىممىتىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىش بىلەنلا قالماي، بەلكى تازا بالىلارچە ساددىلىق قىلىپ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش تەرەققىي قىلغان جەمئىيەتنى مۇنداق بىر ھالەت دەپ يەنى ئىشلەپچىقارغۇچى ئۆزىنىڭ تىرىكچىلىك ۋاستىلىرىنى ئۆزى ئىشلەپچىقىرىدۇ، پەقەت ئۆزىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرغاندىن كېيىن ئېشىپ قالغان ئارتۇق نەرسىنىلا ئوبوروتقا كىرگۈزىدۇ دەپ دەۋا قىلغانلىقىنى كۆرىمىز.[22] شۇنداق بولسىمۇ ھازىرقى زامان ئىقتىسادشۇناسلىرى كونديياكنىڭ دەلىللىرىنى پات-پات تەكرارلايدۇ، ئۇلارنىڭ تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ تەرەققىي تاپقان شەكلىنى يەنى سودا قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ دەپ چۈشەندۈرمەكچى بولغىنىدا تېخىمۇ شۇنداق قىلىدۇ. مەسىلەن، بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ:

«سودا مەھسۇلاتلارغا قىممەت قوشىدۇ، چۈنكى ئەينى بىر مەھسۇلات ئىستېمالچىنىڭ قولىدا ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قولىدىكىگە قارىغاندا كۆپرەك قىممەتكە ئىگە بولىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، ھەقىقىي ئېيتقاندا، سودا بىر خىل ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى، دەپ قارىلىشى كېرەك.»[23]

لېكىن، تاۋارلار ئۈچۈن ئىككى قېتىم ھەق تۆلەنمەيدۇ: بىر

(22) شۇنىڭ ئۈچۈن، لې ترون ئۆزىنىڭ دوستى كونديياكقا ناھايىتى توغرا جاۋاب بېرىپ: «تەرەققىي تاپقان جەمئىيەتتە، پەقەت ئارتۇق نەرسە يوق» دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇ مەسخىرە قىلغان ھالدا چۈشەندۈرۈپ: «ئەگەر ئالماشتۇرغۇچى ھەر ئىككى تەرەپ ئوخشاش مىقداردىكى ئاز نەرسە ھېسابىغا ئوخشاش مىقداردىكى كۆپ نەرسىگە ئىگە بولىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا ئۇلارنىڭ ئىگە بولىدىغىنىمۇ ئوخشاش كۆپ بولىدۇ» دەيدۇ. كونديياك ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ خاراكتېرى توغرىسىدا ھېچنېمە بىلمىگەنلىكى ئۈچۈن، ۋىلگېلم روشېر پروفېسسور ئەپەندى ئۆزىنىڭ بالىلارچە چۈشەنچىلىرىنى دەلىللەش ۋاقتىدا كونديياك ئۇنىڭ ئۈچۈن ئەڭ ياخشى گۇۋاھچى بولدى. روشېرنىڭ «مىللىي ئىقتىسادشۇناسلىق پرىنسىپلىرى» دېگەن ئەسىرىنىڭ 1858-يىل 3-نەشرى (102-103-، 190-191-بەتلەر)گە قاراڭ.

(23) س • پ • نيۇمان «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى» 1835-يىل ئاندوۋېر ۋە نيۇيورك نەشرى، 175-بەت.

قېتىم ئۇنىڭ ئىستېمال قىممىتى ئۈچۈن، ئىككىنچى قېتىم ئۇنىڭ قىممىتى ئۈچۈن ھەق تۆلەنمەيدۇ. ئەگەر تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى ساتقۇچىدىن كۆرە سېتىۋالغۇچى ئۈچۈن پايدىلىقراق بولسا، تاۋارنىڭ پۇل شەكلى سېتىۋالغۇچىدىن كۆرە ساتقۇچى ئۈچۈن پايدىلىقراق بولىدۇ. بولمىسا ئۇ ئۆزىنىڭ تاۋىرىنى ساتاتتىمۇ؟ شۇنىڭ ئۈچۈن بىز شۇنداق دەپمۇ ئېيتالايمىزكى، سېتىۋالغۇچى بىر تاۋارنى، مەسىلەن، سودىگەرنىڭ پايپىقىنى پۇلغا ئايلاندۇرغىنىدا، ھەقىقىي ئېيتقاندا، بىر خىل «ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى»نى ئورۇنلىغان بولىدۇ.

ئەگەر ئالماشتۇرۇش قىممەتلىرى باراۋەر بولغان تاۋارلار ياكى ئالماشتۇرۇش قىممەتلىرى باراۋەر بولغان تاۋارلار بىلەن پۇل يەنى قىممەتداشلار ئالماشتۇرۇلىدىغان بولسا، ناھايىتى روشەنكى، ھېچكىم ئوبوروتتىن شۇ ئوبوروتقا قوشقان قىممەتتىن ئارتۇق قىممەتكە ئىگە بولالمايدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا قوشۇمچە قىممەت ھاسىل بولمايدۇ. تاۋار ئوبوروتىنىڭ جەريانى ئۆزىنىڭ نوقۇل شەكلىدىن ئېيتقاندا، قىممەتداشلارنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ. لېكىن ئەمەلىيەتتە، ئەھۋال ساپ ھالدا بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئالماشتۇرۇلۇۋاتقىنى قىممەتداش بولمىغان نەرسىلەر دەپ پەرەز قىلىمىز.

ھەرقانداق ئەھۋالدا، تاۋار بازىرىدا تاۋار ئىگىسىگە تاۋار ئىگىسىلا قارىمۇقارشى تۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ بىر-بىرىگە يۈرگۈزىدىغان ھوقۇقى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنىڭ ھوقۇقىدىنلا ئىبارەت. تاۋارلارنىڭ ئارىسىدىكى ماددىي پەرق ئالماشتۇرۇشنىڭ ماددىي ئاساسى بولىدۇ، بۇ ماددىي پەرق تاۋار ئىگىلىرىنى بىر-بىرىگە بېقىندۇرۇپ قويىدۇ، چۈنكى ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى ئۆزى ئۈچۈن ئېھتىياجلىق بولغان بۇيۇمغا ئەمەس، بەلكى باشقىلار



ئۈچۈن ئېھتىياجلىق بولغان بۇيۇمغا ئىگە. ئىستېمال قىممىتى جەھەتتىكى ئەنە شۇ ماددىي پەرقتىن تاشقىرى، تاۋارلار ئارىسىدا بىرلا پەرق بار، ئۇ بولسىمۇ تاۋارلارنىڭ تەبىئىي شەكلى بىلەن ئۇنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى ئوتتۇرىسىدىكى، تاۋار بىلەن پۇل ئوتتۇرىسىدىكى پەرق. دېمەك، تاۋار ئىگىلىرى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق پەقەت ساتقۇچى يەنى تاۋار ئىگىسى بىلەن سېتىۋالغۇچى يەنى پۇل ئىگىسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقتىنلا ئىبارەت.

ساتقۇچى تاۋارلارنى ئۆز قىممىتىدىن ئارتۇقراققا سېتىشقا ئوخشاش چۈشەندۈرۈپ بولمايدىغان مەلۇم ئىمتىيازغا ئىگە، قىممىتى 100 بولغان تاۋارنى 110 غا ساتىدۇ يەنى نامدا 10% باھا قوشۇپ ساتىدۇ، دەپ پەرەز قىلايلى. بۇنداق بولغاندا، ساتقۇچىنىڭ ئالىدىغان قوشۇمچە قىممىتى 10 بولىدۇ. بىراق، ئۇ ساتقۇچى بولغىنىدىن كېيىن يەنە سېتىۋالغۇچىغا ئايلىنىدۇ. ئەمدى تاۋار ئىگىسى بولغان ئۈچىنچى كىشى ساتقۇچى سۈپىتىدە ئۇنىڭ بىلەن ئۇچرىشىدۇ ۋە ئۇمۇ ئۆز نۆۋىتىدە تاۋارنى 10% قىممەت سېتىش ئىمتىيازىدىن بەھرىمەن بولىدۇ. بىزدىكى ھېلىقى تاۋار ئىگىسى ساتقۇچى سۈپىتىدە 10 نى پايدا ئالىدۇ، ئەمما سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە 10 دىن مەھرۇم بولىدۇ.[24] ئەمەلىيەتتە، پۈتۈن ئىشنىڭ نەتىجىسى شۇنداق بولۇپ چىقىدۇكى، بارلىق تاۋار ئىگىلىرى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى بىر-بىرىگە ئۆز قىممىتىدىن 10% ئارتۇق ساتىدۇ، بۇ ئۇلارنىڭ تاۋارلىرىنى ئۆز قىممىتى بويىچە ساتقىنىغا پۈتۈنلەي ئوخشاش

(24) «مەھسۇلاتلارنىڭ نامى قىممىتىنىڭ ئۆسۈشى بىلەن ... ساتقۇچىلار بېيىپ كەتمەيدۇ... چۈنكى ئۇلار ساتقۇچى سۈپىتىدە قانچىلىك مەنپەئەت ئالسا، سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە شۇنچە نەرسە تۆلەيدۇ.» ([ي. گرې] «مىللىي بايلىقنىڭ ئاساسىي پرىنسىپلىرى ھەققىدە چۈشەنچە»، 1797-يىل لوندون نەشرى، 66-بەت)

بولىدۇ . تاۋارلارغا نامدا بۇنداق ئومۇمىيۈزلۈك باھا قوشۇلۇشنىڭ نەتىجىسى خۇددى تاۋار قىممىتىنىڭ ئالتۇن ئورنىغا كۈمۈش بىلەن ئۆلچىنىشىگە ئوخشاش بولۇپ چىقىدۇ . تاۋارلارنىڭ پۇل بىلەن ئىپادىلەنگەن نامى يەنى باھاسى ئاشىدۇ ، لېكىن تاۋارلار ئوتتۇرىسىدىكى قىممەت نىسبىتى ئۆزگەرمەي تۇرۋېرىدۇ .

ئەمدى بىز ئەكسىچە ، سېتىۋالغۇچى تاۋارلارنى ئۇلارنىڭ قىممىتىدىن ئەرزانراق سېتىۋېلىشتەك مەلۇم ئىمتىيازغا ئىگە ، دەپ پەرەز قىلايلى . سېتىۋالغۇچىنىڭ يەنە ساتقۇچىغا ئايلىنىدىغانلىقىنى بۇ يەردە ئېيتىپ ئولتۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق . ئۇ سېتىۋالغۇچىغا ئايلىنىشتىن ئىلگىرى ساتقۇچى بولىدۇ . ئۇ سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە 10% كە ئىگە بولۇشتىن ئاۋۋال ، ساتقۇچى سۈپىتىدە 10% دىن مەھرۇم بولىدۇ . [25] نەتىجىدە ھېچ تاپاۋەت بولمايدۇ .

دېمەك ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشىنى ، شۇنداقلا پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىنى ساتقۇچىلارنىڭ تاۋارلىرىنى ئۆز قىممىتىدىن ئارتۇقراققا سېتىلىشلىرى بىلەنمۇ ، سېتىۋالغۇچىلارنىڭ تاۋارلارنى ئۇنىڭ قىممىتىدىن كەمرەككە سېتىۋېلىشلىرى بىلەنمۇ ئىزاھلىغىلى بولمايدۇ . [26]

بىز بۇنىڭغا مۇناسىۋەتسىز بەزى نەرسىلەرنى ئوغرىلىقچە كىرگۈزسەكمۇ ، مەسىلەن ، توررېنس شاگىشياۋدەك قىلساقمۇ ،

(25) «ئەگەر بىرەر كىشى قىممىتى 24 لىۋرلىق مەھسۇلاتنى 18 لىۋرغا سېتىشقا مەجبۇر بولغان ئىكەن، ئۇ بۇ پۇلغا بىر نەرسە سېتىۋېلىشقا توغرا كەلگەندە ئوخشاشلا 24 لىۋرلىق مەھسۇلاتنى مۇشۇ 18 لىۋرغا ئالالايدۇ.» (لې ترون «ئىجتىمائىي مەنپەئەت توغرىسىدا»، 897-بەت)

(26) «شۇنىڭ ئۈچۈن، ھەرقانداق بىر ساتقۇچى ئادەتتە ئۆزىنىڭ تاۋىرىنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرەلمەيدۇ، ئۇنداق بولمايدىكەن، ئۇ باشقا ساتقۇچىنىڭ تاۋىرىنى سېتىۋېلىشقا توغرا كەلگەندە، شۇنداق يۇقىرى باھادا سېتىۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ. خۇددى شۇنداق سەۋەپ بىلەن، ھەرقانداق ئىستېمالچى ئادەتتە تاۋارلارنى تۆۋەن باھادا سېتىۋالمايدۇ، ئۇنداق بولمايدىكەن، ئۇنىڭمۇ ئۆزى ساتىدىغان تاۋارلارنىڭ باھاسىنى چۈشۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ.» (مېرسىېر دىلارىۋىر «سىياسىي جەمئىيەتكە تەبىئىي خاس تەرتىپ»، 555-بەت)



ئىش ھەرگىز ئاددىيلىشىپ قالمايدۇ . بۇ شاگىشياۋ مۇنداق دەيدۇ :

«ئۇنۇملۈك تەلەپ ئىستېمالچىلارنىڭ بىۋاستە ۋە ۋاستىلىك ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق تاۋارلار ئۈچۈن، شۇ تاۋارلارنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان كاپىتالنىڭ ھەممە تەركىبىي قىسمىغا قارىغاندا كۆپرەك مىقداردا تۆلەشكە قابىل ۋە رازى (!) ئىكەنلىكىدە.» [27]

ئوبوروتتا ، ئىشلەپچىقارغۇچىلار بىلەن ئىستېمالچىلار بىر-بىرىگە پەقەت ساتقۇچى ۋە سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە قارىمۇقارشى تۇرىدۇ . ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئىگە بولىدىغان قوشۇمچە قىممەت ئىستېمالچىلارنىڭ تاۋارلار ئۈچۈن ئۇنىڭ قىممىتىگە قارىغاندا ئارتۇقراق پۇل سەرپ قىلىشى ئارقىسىدا ھاسىل بولىدۇ دېيىش ، تاۋار ئىگىسى ساتقۇچى سۈپىتىدە تاۋارلىرىنى قىممەترەك سېتىش ئىمتىيازىغا ئىگە ، دېگەن ئاددىي قائىدىنى نىقابلاشتىن باشقا نەرسە ئەمەس . ساتقۇچى مەلۇم تاۋارنى ئۆزى ئىشلەپچىقىرىدۇ ، ياكى ئۇنى ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا ۋەكىللىك قىلىدۇ ، شۇنداقلا سېتىۋالغۇچىمۇ پۇل بولۇپ گەۋدىلەنگەن مەلۇم تاۋارنى ئۆزى ئىشلەپچىقىرىدۇ ، ياكى ئۇنى ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا ۋەكىللىك قىلىدۇ . دېمەك ، ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشلەپچىقارغۇچىغا قارىمۇقارشى تۇرىدۇ . ئۇلارنىڭ پەرقى شۇكى ، بىرى سېتىۋالىدۇ ، يەنە بىرى ساتىدۇ . تاۋار ئىگىسى ئىشلەپچىقارغۇچى دېگەن نام بىلەن تاۋىرىنى ئۆز قىممىتىدىن ئارتۇقراققا ساتسا ، ئىستېمالچى نامى بىلەن تاۋار ئۈچۈن ئۇنىڭ قىممىتىدىن ئارتۇقراق ھەق تۆلىسە ، ئۇنداقتا بىز

(27) ر . توررېنس «بايلىقنىڭ ھاسىل قىلىنىشى توغرىسىدا»، 1821-يىل لوندون نەشرى، 349-بەت.

بىر قەدەممۇ ئالغا سىلجىيالمايمىز .[28]

شۇنىڭ ئۈچۈن ، قوشۇمچە قىممەت نامدىكى قوشۇلما باھادىن ياكى ساتقۇچىلارنىڭ تاۋارلارنى قىممەت سېتىش ئىمتىيازىدىن كېلىپ چىقىدۇ ، دېگەن خاتا چۈشەنچىدە چىڭ تۇرغۇچىلارنىڭ ۋەكىللىرى ساتماستىن پەقەتلا سېتىۋالىدىغان ، ئىشلەپچىقارماستىن پەقەت ئىستېماللا قىلىدىغان سىنىپ بار ، دەپ پەرەز قىلىدۇ . بۇنداق سىنىپنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى بىز يۇقىرىدا ئېرىشكەن نۇقتىئىنەزەردىن يەنى ئاددىي ئوبوروت نۇقتىئىنەزەرىدىن تېخى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيمىز . لېكىن ، بىز ھازىرچە مۇشۇنداق سىنىپ بار دەپ پەرەز قىلىپ تۇرايلى . بۇ سىنىپنىڭ قولىغا ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ئەمەس ، بىكاردىن-بىكار ، بىرەر ھوقۇققا ياكى زورلۇققا تايىنىش يولى بىلەن ئۈزلۈكسىز ھالدا تاۋار ئىگىلىرىدىن كېلىپ تۇرغان بولىدۇ . تاۋارلارنى بۇ سىنىپقا ئۆز قىممىتىدىن ئارتۇقراققا سېتىش بىكارغا بېرىلگەن پۇلنىڭ بىر قىسمىنى ئالداپ قايتۇرۇۋېلىشتىن باشقا نەرسە ئەمەس .[29] مەسىلەن ، كىچىك ئاسىيا شەھەرلىرى قەدىمكى رىمغا ھەر يىلى خىراج پۇلى تۆلەشتە ئەھۋال شۇنداق ئىدى . رىم ئۆز قولىغا كىرگەن بۇ پۇلغا كىچىك

(28) «پايدا ئىستېمالچىلار تەرىپىدىن تۆلىنىدۇ، دېگەن پىكىر، روشەنكى، ئىنتايىن بىمەنە پىكىر. بۇ ئىستېمالچىلارنىڭ ئۆزلىرى كىم؟» (گ • رامساي «بايلىقنىڭ تەقسىم قىلىنىشى توغرىسىدا»، 1836-يىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 183-بەت)

(29) «نوقۇل سېتىۋالغۇچىلار سىنىپىنى يەنى ئىستېمالچىلار سىنىپىنى ئۆزىنىڭ شاگىرتى چالمېرس پوپ بىلەن تەڭ ئىقتىسادشۇناسلىق نۇقتىئىنەزىرىدىن ماختىغان مالتۇستىن قاتتىق غەزەپلەنگەن بىر رىكاردوچى مالتۇستىن مۇنداق دەپ سورايدۇ: «ئەگەر بىرەر كىشىنىڭ تاۋارلىرىنىڭ بازىرى كاسات بولۇپ قالسا، مالتۇس ئەپەندى ئۇنىڭغا: سەن باشقىلارغا پۇل بەرگىن، ئۇلار بۇ پۇلغا سېنىڭدىن تاۋار سېتىۋالسۇن، دەپ نەسىھەت قىلارمىكىن؟» «مالتۇس ئەپەندى يېقىندىن بېرى تەشەببۇس قىلىۋاتقان ئېھتىياجنىڭ خاراكتېرى ۋە ئىستېمالنىڭ زۆرۈرلۈكى توغرىسىدىكى پرىنسىپلار ھەققىدە»، 1821-يىل لوندون نەشرى، 55-بەتكە قاراڭ.



ئاسىيا شەھەرلىرىدىن تاۋار سېتىۋالاتتى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە يۇقىرى باھادا سېتىۋالاتتى . كىچىك ئاسىيالىقلار ئۆزلىرى تۆلىگەن خىراجىتىنىڭ بىر قىسمىنى بويسۇندۇرغۇچىلارنىڭ قولىدىن سودا قىلىش بىلەن قايتۇرۇۋالاتتى ، شۇنىڭ بىلەن رىملىقلارنى ئالدايتتى . شۇنداقتىمۇ يەنىلا كىچىك ئاسىيالىقلار زىيان تارتاتتى . ئۇلارنىڭ تاۋارلىرىغا يەنىلا ئۇلارنىڭ ئۆز پۇللىرى تۆلىنەتتى . بۇ ھەرگىز باي بولۇشقا ئېلىپ بارىدىغان ياكى قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدىغان ئۇسۇل ئەمەس .

شۇنىڭ ئۈچۈن ، بىز يەنىلا ساتقۇچى ئەينى ۋاقىتتا سېتىۋالغۇچى بولىدىغان ، سېتىۋالغۇچىمۇ ئەينى ۋاقىتتا ساتقۇچى بولىدىغان تاۋار ئالماشتۇرۇش دائىرىسىدە تۇرۇۋېرەيلى . ئېھتىمال بىز ئادەملەرنى شەخسلەر سۈپىتىدە ئەمەس ، ئادەملەشتۈرۈلگەن كاتېگورىيىلەر سۈپىتىدە چۈشەنگەنلىكىمىز ئۈچۈن قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغان بولساق كېرەك .

تاۋار ئىگىسى A ئىنتايىن ھىيلىگەر بولۇشى ، ئۆزىنىڭ كەسىپداشلىرى بولغان B ياكى Cنى ھەمىشە ئالدىشى ، B بىلەن C بولسا ھەرقانچە قىلسىمۇ ئۇنىڭدىن ئۆچ ئالالماسلىقى مۇمكىن . A 40 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى ئۈزۈم ھارىقىنى Bگە سېتىپ ، 50 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى ئاشلىقنى ئالىدۇ . A ئۆزىنىڭ 40 فوند ستېرلىڭىنى 50 فوند ستېرلىڭ قىلىپ ئازراق پۇلنى كۆپرەك پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ ، ئۆزىنىڭ تاۋىرىنى كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ . بىز تەپسىلىيرەك قاراپ چىقايلى . ئالماشتۇرۇلۇشتىن ئاۋۋال ، Aنىڭ قولىدا قىممىتى 40 فوند ستېرلىڭلىق ئۈزۈم ھارىقى ، Bنىڭ قولىدا قىممىتى 50 فوند ستېرلىڭلىق ئاشلىق بولۇپ ، ئومۇمىي قىممەت 90 فوند ستېرلىڭ ئىدى . ئالماشتۇرۇلغاندىن كېيىن ، ئومۇمىي قىممەت يەنىلا 90

فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. ئوبوروت داۋامىدا قىممەت بىر ئاتومىمۇ كۆپەيمەيدۇ، پەقەت بۇ قىممەتنىڭ A بىلەن B ئوتتۇرىسىدىكى تەقسىماتىلا ئۆزگىرىدۇ. بىر تەرەپ ئۈچۈن قوشۇمچە قىممەت بولغان نەرسە ئىككىنچى تەرەپ ئۈچۈن يېتىشمىگەن قىممەت بولىدۇ، بىرى ئۈچۈن كۆپىيىش بولسا، يەنە بىرى ئۈچۈن كېمىيىش بولىدۇ. A ئەگەر ئالماشتۇرۇش شەكلىنى نىقاب قىلماي، تۇغرىدىن-تۇغرا B دىن 10 فوند ستېرلىڭنى ئوغرىلىۋالسا، ئۇنىڭدىنمۇ خۇددى شۇنداق ئۆزگىرىش بولغان بولاتتى. روشەنكى، بىر يەھۇدى ئايال پادىشاھ ئاننا زامانىدىن قالغان بىر فارتىڭنى بىر گىنىي قىلىپ ساتقىنىدىمۇ ئۆز مەملىكىتىدىكى ئېسىل مېتالالارنىڭ مىقدارىنى كۆپەيتەلمىگىنىگە ئوخشاش، ئوبوروتتىكى قىممەتلەرنىڭ ئومۇمىي مىقدارىمۇ بۇ قىممەتلەرنىڭ تەقسىم قىلىنىشى قانچە ئۆزگەرسىمۇ كۆپىيىپ قالمايدۇ. بىر مەملىكەتتىكى پۈتۈن كاپىتالىستلار سىنىپى ئۆزىنى ئالداش بىلەن بېيىپ كېتەلمەيدۇ.[30]

دېمەك، ھەرقانچە قىلغان بىلەنمۇ نەتىجىدە بەرىبىر ئوخشاش بولىدۇ. ئەگەر قىممەتداشلار ئالماشتۇرۇلسا، قوشۇمچە قىممەت ھاسىل بولمايدۇ؛ ئەگەر قىممەتداش بولمىغان نەرسىلەر ئالماشتۇرۇلسا، بۇنىڭدىمۇ قوشۇمچە قىممەت ھاسىل بولمايدۇ.[31] ئوبوروت ياكى تاۋار ئالماشتۇرۇش قىممەت

(30) «دېستۇت دې تراسى تەتقىقات يۇرتىنىڭ ئەزاسى[160] بولغانلىقىغا قارىماي (ئېھتىمال دەل شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈندۇ)، بۇنىڭغا قارىمۇقارشى نۇقتىئىنەزەردە بولدى. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ پايدا ئېلىشىدىكى سەۋەب شۇكى، «ئۇلار تاۋارنى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش تەننەرخىدىن يۇقىرى باھادا ساتىدۇ. ئۇلار ئۇنى كىمگە ساتىدۇ؟ ئالدى بىلەن بىر-بىرىگە ساتىدۇ» (دېستۇت دې تراسى «ئىرادە ۋە ئۇنىڭ رولى توغرىسىدا»، 239-بەت).

(31) «ئىككى تەڭ قىممەتنى ئۆزئارا ئالماشتۇرۇش جەمئىيەتتىكى مەۋجۇت قىممەتنىڭ مىقدارىنى يا كۆپەيتمەيدۇ، يا كېمەيتمەيدۇ. شۇنىڭدەك تەڭ بولمىغان ئىككى قىممەتنىڭ ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلۇشىمۇ... جەمئىيەتتىكى قىممەتلەرنىڭ ئومۇمىي مىقدارىنى ئۆزگەرتمەيدۇ، چۈنكى ئۇ بىر



يارىتالمايدۇ.[32]

بۇنىڭدىن، كاپىتالنىڭ ئاساسىي شەكلىنى، ھازىرقى زامان جەمئىيىتىنىڭ ئىقتىسادىي تۈزۈلۈشىنى بەلگىلەيدىغان كاپىتال شەكلىنى تەھلىل قىلغاندا نېمە ئۈچۈن كاپىتالنىڭ ھەممىشە كۆزگە چېلىقىدىغان ھالىتى، تۇپان بالاسى دەۋرىدىن ئاۋۋالقى ھالىتى يەنى سودا كاپىتالى ۋە جازانە كاپىتالى توغرىسىدا باشتا پەقەت سۆز ئاچمىغانلىقىمىز چۈشىنىشلىك.

G—W—G' شەكلى، قىممەت سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىش ھەقىقىي مەنىدىكى سودا كاپىتالىدا تازا ساپ ھالدا ئايان بولىدۇ. يەنە بىرتەرەپتىن، سودا كاپىتالىنىڭ پۈتۈن ھەرىكىتى ئوبوروت دائىرىسىنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. لېكىن، پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىنى، قوشۇمچە قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىنى ئوبوروتنىڭ ئۆزى بىلەن چۈشەندۈرۈش مۇمكىن بولمىغانلىقتىن، قىممەتداشلار ئالماشتۇرۇلىدىغانلا بولسا، سودا كاپىتالىنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەستەك تۇرىدۇ.[33] شۇڭا سودا كاپىتالىنى پەقەت

كىشىنىڭ قولىدىن ئالغان بايلىقنى ئىككىنچى بىر كىشىنىڭ بايلىقىغا قوشىدۇ.» (ج • ب • ساي «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا»، 1817-يىل پارىژ 3-نەشرى، 2-توم، 443-، 444-بەتلەر) ساي بۇ نۇقتىئىنەزەرنى دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىدىن سۆزمۇسۆز دېگۈدەك كۆچۈرۈۋالغان، ئۇ بۇ نۇقتىئىنەزەردىن قانداق خۇلاسە كېلىپ چىقىدىغانلىقىغا ئېتىبار بەرمەيدۇ، ئەلۋەتتە. ئۇنىڭ ئۆز «قىممىتى»نى ئاشۇرۇش ئۈچۈن، شۇ زاماندا ئۇنتۇلۇپ كەتكەن دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىنىڭ ئەسەرلىرىدىن قانداق پايدىلانغانلىقىنى تۆۋەندىكى مىسال چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. ساي ئەپەندىنىڭ: «مەھسۇلاتلار پەقەت مەھسۇلاتلارغا سېتىۋېلىنىدۇ» (يۇقىرىدىكى كىتاب، 1-توم، 438-بەت) دېگەن «ئەڭ مەشھۇر» نۇقتىئىنەزەرى دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىنىڭ ئەسلىي سۆزى بويىچە: «مەھسۇلاتلار بەدىلىگە پەقەت مەھسۇلاتلار تۆلىنىدۇ» دېيىلىدۇ (لې ترون «ئىجتىمائىي مەنپەئەت توغرىسىدا»، 899-بەت).

(32) «ئالماشتۇرۇش مەھسۇلاتقا ھېچقانداق قىممەت قوشمايدۇ.» (ف • ۋېيلەند «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى»، 1843-يىل بوستون نەشرى، 169-بەت)

(33) «ئۆزگەرمەس قىممەتداشلار ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان ئەھۋالدا، سودىنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس.» (گ • ئوپدىكىي «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا»، 1851-يىل نيۇيوك نەشرى، 66-، 67-بەتلەر) «ئەمەلىي قىممەت بىلەن ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق شۇ يەردىكى، نەرسىنىڭ قىممىتى كىشىلەرنىڭ ئالدى-ساتتىسىدا شۇ نەرسىگە بېرىلىدىغان، قىممەتداش دەپ ئاتىلىدىغان

سېتىۋالغۇچى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى بىلەن ساتقۇچى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى ئوتتۇرىسىدا تەييارتاپلىق قىلىدىغان سودىگەرنىڭ ھەر ئىككى تەرەپنى ئالدىشى دەپلا چۈشەندۈرۈش مۇمكىن. فرانكلىن ئەنە شۇ مەنىدە: «ئۇرۇش-بۇلاڭچىلىق، سودا-ئالدامچىلىق» (34) دەيدۇ. ئەگەر سودا كاپىتالىنىڭ كۆپىيىشى نوقۇل ھالدا تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئالدىنىشى بىلەن چۈشەندۈرۈلمەيدىغان بولسا، ئۇ ھالدا، ئۇزۇن بىرقاتار ئارىلىق ھالقىلارنى كۆرسىتىشكە توغرا كېلىدۇ، لېكىن بۇ يەردە، تاۋار ئوبوروتى ۋە ئۇنىڭ ئاددىي ئامىللىرى بىزنىڭ بىردىنبىر ئالدىنقى شەرتىمىز، شۇڭا بۇ ھالقىلار تېخى پۈتۈنلەي مەۋجۇت ئەمەس.

سودا كاپىتالى توغرىسىدا ئېيتىلغان سۆزلەر جازانە كاپىتالغا تېخىمۇ مۇۋاپىق كېلىدۇ. سودا كاپىتالىدا ئىككى قۇتۇپ يەنى بازارغا كىرگۈزۈلىدىغان پۇل بىلەن بازاردىن كۆپەيتىپ ئېلىنىدىغان پۇل ھېچ بولمىغاندا ئالدى-سانتى ئارقىلىق، ئوبوروت ھەرىكىتى ۋاستىسى بىلەن باغلىنىدۇ. جازانە كاپىتالىدا، G—W—G' شەكلى ئاددىيلىشىپ ۋاستىچى بولمىغان G—G' قۇتۇپلىرىغا ئايلىنىدۇ، يەنى تېخىمۇ كۆپ پۇلغا ئالماشتۇرۇلىدىغان پۇلغا ئايلىنىدۇ. بۇ شەكىل پۇلنىڭ خاراكتېرىغا زىت كېلىدۇ، شۇڭا ئۇنى تاۋار ئالماشتۇرۇش نۇقتىسىدىن ئىزاھلاپ كېتىشكە بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن

نەرسە بىلەن باراۋەر ئەمەس، يەنى بۇ قىممەتداش قىممەتداش ئەمەس.» (ف • ئېنگېلس «مىللىي ئىقتىسادشۇناسلىق تەنقىدىگە دائىر ئوچېرك»، ئارنولد رۇگې بىلەن ك • ماركس تۈزگەن «نېمىس-فرانسۇز يىلنامىسى»نىڭ 1844-يىل پارىژ نەشرى، 95-، 96-بەتلەر)

(34) «بېنجامىن فرانكلىن ئەسەرلىرى»، سپاركس تۈزگەن، 2-توم، «مىللىي بايلىق توغرىسىدا تەتقىق قىلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەر» [376-بەت].



ئارىستوتېل مۇنداق دەيدۇ:

«ئىككى خىل ئوقەت بار، ئۇنىڭ بىرى سودىغا تەئەللۇق، يەنە بىرى ئىقتىسادقا تەئەللۇق. كېيىنكىسى زۆرۈر ۋە ماختاشقا ئەرزىيدۇ، ئالدىنقىسى ئوبوروتنى ئاساس قىلغان بولۇپ، ھەقلىق يوسۇندا ئەيىبلىنىدۇ (چۈنكى ئۇ تەبىئىيلىكنى ئەمەس، ئالدامچىلىقنى ئاساس قىلىدۇ). شۇنىڭ ئۈچۈن، جازانىخورلۇققا كىشلەر پۈتۈنلەي ھەقلىق يوسۇندا نەپرەتلىنىدۇ، چۈنكى بۇ يەردە پۇلنىڭ ئۆزى پايدىنىڭ مەنبەسى بولۇپ قالىدۇ، ئۇ ئىختىرا قىلىنغان چاغدىكى مەقسەت ئۈچۈن ئىشلىتىلمەيدۇ. پۇل تاۋار ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن پەيدا بولغان، لېكىن ئۆسۈم پۇلغا تېخىمۇ كۆپ پۇل تۇغۇش ئىمكانىيىتىنى بېرىدۇ. ئۇنىڭ نامى ‹τoκoς›، ئۆسۈمى ۋە بالىسى دېگەن مەنىدە، ئەنە شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان. بالىسى ئانىسىغا ئوخشايدۇ. بىراق ئۆسۈم پۇلدىن تۇغۇلغان پۇل، شۇنىڭ ئۈچۈن پايدا ئالدىغان ھەممە تارماقلار ئىچىدە بۇ تەبىئەتكە ئەڭ خىلاپ تارماق.» (35)

بىز ئۆز تەتقىقاتىمىز داۋامىدا، ئۆسۈمچان كاپىتالنىڭ سودا كاپىتالغا ئوخشاش، ھاسىلىي شەكىل ئىكەنلىكىنى بىلىمىز، شۇنىڭ بىلەن بىللە، نېمە ئۈچۈن ئۇلارنىڭ تارىختا كاپىتالنىڭ ھازىرقى زاماندىكى ئاساسىي شەكلىدىن ئاۋۋال پەيدا بولغانلىقىنىمۇ كۆرىمىز.

يۇقىرىدا چۈشەندۈرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك، قوشۇمچە قىممەت ئوبوروتتىن ھاسىل بولمايدۇ؛ شۇڭا، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل بولۇشى ئۈچۈن، ئوبوروت جەريانىدا كۆزگە كۆرۈنمەيدىغان مەلۇم بىر ئەھۋال سۆزسىز ئوبوروتنىڭ ئارقا تەرىپىدە يۈز بېرىدۇ. (36) لېكىن، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوبوروتتىن تاشقىرىدىكى

(35) ئارىستوتېل «سىياسىيشۇناسلىق»، 1-قىسىم، 10-باب [17-بەت].

(36) «ئادەتتىكى بازار شارائىتىدا، پايدا ئالماشتۇرۇشتىن ھاسىل بولمايدۇ. ئەگەر پايدا بۇ ئوبوروتتىن بۇرۇنلا بولمىغان بولسا، ئۇ ھالدا سودىدىن كېيىنمۇ بولمىغان بولاتتى.» (رامساي «بايلىق تەقسىماتى توغرىسىدا»، 184-بەت)

بىرەر جايدىن هاسىل بولۇشى مۇمكىنمۇ؟ ئوبوروت — تاۋار ئىگىلىرىنىڭ ئارىسىدىكى بارلىق مۇناسىۋەتلەرنىڭ ① يىغىندىسى. ئوبوروتنىڭ سىرتىدا، تاۋار ئىگىسى ئۆزىنىڭ تاۋىرى بىلەنلا مۇناسىۋەت قىلىدۇ. تاۋارنىڭ قىممىتىدىن ئېيتقاندا، بۇ مۇناسىۋەت پەقەت شۇنىڭدىن ئىبارەت بولىدۇكى، ئۇنىڭ تاۋىرىدا ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ مۇئەييەن ئىجتىمائىي قانۇنىيەت بويىچە ئۆلچىنىدىغان ئەمگەك مىقدارى بولىدۇ. بۇ ئەمگەك مىقدارى ئۇنىڭ تاۋىرىنىڭ قىممەت مىقدارى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، قىممەت مىقدارى بولسا هېساب پۇلىدا ئىپادىلىنىدۇ، شۇڭا ئەمگەك مىقدارى بىر باها، مەسىلەن، 10 فوند ستېرلىڭ بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. لېكىن، ئۇنىڭ ئەمگىكى تاۋارنىڭ قىممىتى ۋە بۇ تاۋارنىڭ ئۆز قىممىتىدىن ئارتۇق هاسىل بولغان ئوشۇق سومما بولۇپ ئىپادىلەنمەيدۇ، 10 فوند ستېرلىڭغا شۇنداقلا 11 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر باها بولۇپ ئىپادىلەنمەيدۇ، ئۆز قىممىتىدىن ئارتۇق قىممەت بولۇپ ئىپادىلەنمەيدۇ. تاۋار ئىگىسى ئۆزىنىڭ ئەمگىكى بىلەن قىممەت يارىتالايدۇ، ئەمما كۆپەيگۈچى قىممەت يارىتالمايدۇ. ئۇ يېڭى ئەمگىكى بىلەن، مەسىلەن، كۆندىن ئۆتۈك تىكىش بىلەن، بۇرۇنقى قىممەتكە يېڭى قىممەت قوشۇپ تاۋارنىڭ قىممىتىنى كۆپەيتىشى مۇمكىن. بۇ چاغدا ئوخشاش بىر ماتېرىيالغا كۆپرەك ئەمگەك مىقدارى سەرپ قىلىنغانلىقتىن، ئۇنىڭ قىممىتىمۇ ئاشىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۆتۈكنىڭ قىممىتى كۆنىنىڭ قىممىتىدىن ئوشۇق بولىدۇ، لېكىن كۆنىنىڭ قىممىتى بۇرۇنقى پېتىچە تۇرۇۋېرىدۇ. ئۆتۈك تىكىلگەندە كۆنىنىڭ قىممىتى ئاشمايدۇ، ئۇنىڭغا قوشۇمچە قىممەت

① «مۇناسىۋەتلەر» دېگەن سۆز 3-نەشرىدە ۋە 4-نەشرىدە «تاۋار مۇناسىۋەتلىرى» دەپ ئېلىنغان. — تۈزگۈچىدىن.



قوشۇلمايدۇ. دېمەك، تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى ئوبوروت دائىرىسىنىڭ سىرتىدا تۇرۇپ يەنە باشقا تاۋار ئىگىلىرى بىلەن ئالاقە قىلماي تۇرۇپ، قىممەتنى ئاشۇرالمايدۇ، شۇنىڭ بىلەن پۇلنى ياكى تاۋارنى كاپىتالغا ئايلاندۇرالمايدۇ.

دېمەك، كاپىتال ئوبوروتتىن ۋۇجۇدقا كەلمەيدۇ، شۇنداقلا ئوبوروتتىن ۋۇجۇدقا كەلمەي قالمايدۇ، ئۇ ئوبوروتتىمۇ، ئوبوروتتىن تاشقىرىدىمۇ ۋۇجۇدقا كېلىشى كېرەك.

شۇنداق قىلىپ، ئىككى تەرەپلىمە نەتىجىگە ئىگە بولدۇق.

پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ ئىچكى قانۇنىيەتلىرى بويىچە چۈشەندۈرۈلۈشى لازىم، شۇڭا قىممەتداش نەرسىلەرنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى باشلىنىش نۇقتىسى بولۇشى كېرەك. (37) تېخى كاپىتالىستنىڭ ئەمدىلا تۇخۇمدىن تۆرەلگەن

(37) يۇقىرىدا بايان قىلىنغانلاردىن كىتابخانلار بۇنىڭ پەقەت مۇنداق مەنىنى بىلدۈرىدىغانلىقىنى چۈشىنىدۇ: تاۋارنىڭ باهاسى بىلەن تاۋارنىڭ قىممىتى باراۋەر بولغان ئەهۋالدىمۇ كاپىتال جەزمەن ۋۇجۇدقا كېلىۋېرىدۇ. كاپىتالنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشىنى تاۋار باهاسىنىڭ تاۋار قىممىتىدىن چەتنىشى بىلەن چۈشەندۈرۈشكە بولمايدۇ. ئەگەر باها ھەقىقەتەنمۇ قىممەتتىن چەتنەيدىغان بولسا، ئۇ هالدا، ئالدى بىلەن باهانى قىممەت ئورنىغا كەلتۈرۈش كېرەك، يەنى بۇنداق ئەهۋالنى تاسادىپىي ئەهۋال دەپ قاراپ، ئۇنىڭغا نەزەر سالماسلىق كېرەك، مۇشۇنداق بولغاندا كاپىتالنىڭ تاۋار ئالماشتۇرۇشنى ئاساس قىلغان هالدا ۋۇجۇدقا كېلىشىدەك ساپ هادىسىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگىلى بولىدۇ ۋە بۇ هادىسىنى تەكشۈرگەندە، توسقۇنلۇق رولىنى ئوينىۋاتقان، ھەقىقىي جەريان بىلەن ئالاقىسى بولمىغان بېقىندىلىق ئەهۋالنىڭ قايمۇقتۇرۇشىدىن خالىي بولغىلى بولىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە بىزگە مەلۇمكى، بۇنداق ئەسلىي ئورنىغا قايتۇرۇش هەرگىز نوقۇل ئىلمىي ۋاستە ئەمەس. بازار باهاسىنىڭ ئۈزلۈكسىز تەۋرىنىپ تۇرۇشى يەنى گايىدا ئېشىپ، گايىدا چۈشۈپ تۇرۇشى ئارقىسىدا، ئۇلار بىر-بىرىنى تولۇقلاپ، بىر-بىرىنى يوقىتىپ تۇرىدۇ ۋە ئۆزلىرىنىڭ ئوتتۇرىچە باهاسىغا قايتىپ كېلىدۇ، ئوتتۇرىچە باها بولسا بازار باهاسىنىڭ ئىچكى قائىدىسى بولۇپ هېسابلىنىدۇ. بۇ قائىدە بىرقەدەر ئۇزاق مۇددەت تىجارەت قىلىدىغان كارخانا سودىگەرلىرى ئۈچۈنمۇ، سانائەتچىلەر ئۈچۈنمۇ قىبلىنامە. شۇڭا ئۇلار شۇنى بىلىدۇكى، ئۇزاقراق پۈتۈن بىر دەۋردىن ئېيتقاندا، تاۋارلار ئەمەلىيەتتە ئوتتۇرىچە باهادىن كەممۇ، ئارتۇقمۇ سېتىلمايدۇ، بەلكى ئوتتۇرىچە باها بويىچە سېتىلىدۇ. دېمەك، ئەگەر مەسىلىنى پايدا-زىيان بىلەن هېسابلاشماي مۇهاكىمە قىلىش ئۇلار ئۈچۈن پايدىلىق بولسا ئىدى، ئۇلار كاپىتالنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىش مەسىلىسىنى مۇنداق قويغان بولاتتى: باهانى ئوتتۇرىچە باها يەنى ئاخىرقى هېسابتا تاۋارنىڭ قىممىتى تەڭشەپ تۇرىدىكەن، ئۇ هالدا، كاپىتال قانداق هاسىل بولىدۇ؟ مەن «ئاخىرقى هېسابتا» دەيمەن، چۈنكى ئوتتۇرىچە باها ئا. سىمىت، رىكاردو ۋە باشقىلار ئويلىغاندەك، بىۋاستە تاۋارنىڭ

قۇرۇتى بولغان پۇل ئىگىسى تاۋارلارنى ئۆز قىممىتىگە سېتىۋېلىشى، ئۇلارنى ئۆز قىممىتىگە سېتىشى، شۇنداق بولسىمۇ ئاخىرقى نەتىجىدە ئۆزى سالغان قىممەتكە قارىغاندا ئارتۇق قىممەتكە ئېرىشىشى لازىم. ئۇنىڭ كېپىنەككە ئايلىنىشى ئوبوروت ساھەسىدە، شۇنداقلا ئوبوروت ساھەسىنىڭ سىرتىدا بولۇشى كېرەك. مەسىلىنىڭ شەرت-شارائىتى ئەنە شۇ. بۇ يەر رودۇس، مۇشۇ يەردە سەكرە![61]

## 3 . ئەمگەك كۈچىنىڭ سېتىۋېلىنىشى ۋە سېتىلىشى

كاپىتالغا ئايلىنىدىغان پۇلنىڭ قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى شۇ پۇلنىڭ ئۆزىدە سادىر بولۇشى مۇمكىن ئەمەس، چۈنكى پۇل سېتىۋېلىش ۋاستىسى ۋە تۆلەش ۋاستىسى بولۇش سۈپىتىدە، شۇ پۇلغا سېتىۋېلىنىدىغان ياكى شۇ پۇل تۆلىنىدىغان تاۋارنىڭ باھاسىنىلا رېئاللىققا ئايلاندۇرىدۇ، پۇل ئۆزىنىڭ بۇرۇنقى شەكلىدە توختاپ قالسا، قىممەت مىقدارى ئۆزگەرمەيدىغان قاتمال نەرسىگە ئايلىنىپ قالىدۇ.[38] شۇنداقلا، ئوبوروتنىڭ ئىككىنچى ھەرىكىتىدە يەنى تاۋارنى قايتىدىن سېتىشتىمۇ بۇنداق ئۆزگىرىشنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس، چۈنكى بۇ ھەرىكەت پەقەت تاۋارنى تەبىئىي شەكلىدىن يەنە پۇل شەكلىگە ئايلاندۇرىدۇ.

① قىممەت مىقدارى بىلەن توغرىدىن-توغرا بىردەك بولمايدۇ.

(38) «كاپىتال… پۇل شەكلىدە بولغىنىدا پايدا ھاسىل قىلمايدۇ.» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى»، 267-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 294—296-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



دېمەك، بۇنداق ئۆزگىرىش جەزمەن G—W دىن ئىبارەت بولغان بىرىنچى ھەرىكەتتە سېتىۋېلىنىدىغان تاۋارنىڭ ئۆزىدە يۈز بېرىدۇكى، ئۇنىڭ قىممىتىدە يۈز بەرمەيدۇ، چۈنكى بۇنىڭدا قىممەتداش نەرسىلەر ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلىدۇ، تاۋارلارغا ئۆزىنىڭ قىممەتلىرى بويىچە ھەق تۆلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇنداق ئۆزگىرىش پەقەت بۇنداق تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىدىن يەنى ئۇنىڭ ئىستېمال قىلىنىشىدىن ۋۇجۇدقا كېلىشى مۇمكىن. تاۋارنىڭ ئىستېمال قىلىنىشىدىن قىممەتكە ئىگە بولۇش ئۈچۈن، پۇلنىڭ ئىگىسى ئوبوروت ساھەسىدە يەنى بازاردا بەختكە يارىشا شۇنداق بىر تاۋار تېپىشى كېرەككى، ئۇنىڭ ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئۆزى قىممەت مەنبەسى بولۇشتەك ئالاھىدە خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولسۇن، دېمەك، ئۇنىڭ ئەمەلىي ئىستېمالىنىڭ ئۆزى ئەمگەكنىڭ بۇيۇملاشتۇرۇلۇشى، شۇنداق قىلىپ قىممەتنىڭ يارىتىلىشى بولسۇن. پۇلنىڭ ئىگىسى بازاردا بۇنداق ئالاھىدە تاۋارنى تاپىدۇ، ئۇ بولسىمۇ، ئەمگەك قابىلىيىتى ياكى ئەمگەك كۈچى.

بىز ئەمگەك كۈچى ياكى ئەمگەك قابىلىيىتىنى ئادەم ئورگانىزمىدا يەنى تىرىك ئادەمنىڭ ۋۇجۇدىدا مەۋجۇت بولغان، مەلۇم ئىستېمال قىممىتىنى يارىتىشقا ئىشقا سېلىنىدىغان جىسمانىي ۋە ئەقلىي قابىلىيەتلەرنىڭ يىغىندىسى دەپ چۈشىنىمىز.

لېكىن، پۇل ئىگىسىنىڭ بازاردا تاۋار سۈپىتىدىكى ئەمگەك كۈچىنى تېپىشى ئۈچۈن تۈرلۈك شەرتلەر بولۇشى كېرەك. تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ ئۆزىدە ئۇنىڭ ئۆز خاراكتېرىدىن كېلىپ چىقىدىغان بېقىندىلىق مۇناسىۋەتتىن تاشقىرى، باشقا ھېچقانداق بېقىندىلىق مۇناسىۋەت بولمايدۇ. مۇشۇنداق ئالدىنقى شەرت ئاستىدا، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى يەنى ئەمگەك كۈچىگە ئىگە

بولغان ئادەم ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى تاۋار قاتارىدا بازارغا سالغان ياكى ساتقاندىلا ۋە بەلكى شۇنىڭ ئۈچۈنلا ئەمگەك كۈچى تاۋار سۈپىتىدە بازاردا پەيدا بولۇشى مۇمكىن . ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى تاۋار سۈپىتىدە سېتىش ئۈچۈن ، ئەمگەك كۈچىنى ئۆزى ئىدارە قىلالايدىغان بولۇشى كېرەك ، دېمەك ، ئۆز ئەمگەك قابىلىيىتىنىڭ ، ئۆزىنىڭ جىسمانىي ئەركىنلىكىنىڭ ئىگىسى بولۇشى لازىم . (39) ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى بىلەن پۇل ئىگىسى بازاردا بىر-بىرى بىلەن ئۇچرىشىپ ، تەڭ هوقۇقلۇق تاۋار ئىگىلىرى سۈپىتىدە ئۆزئارا مۇناسىۋەت باغلايدۇ ، ئۇلارنىڭ پەرقلىنىدىغان يېرى پەقەت شۇكى ، ئۇلارنىڭ بىرى سېتىۋالغۇچى ، بىرى ساتقۇچى ، شۇڭا ئۇلارنىڭ هەر ئىككىسى قانۇن جەھەتتە باراۋەر كىشىلەر . بۇ مۇناسىۋەتنى داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى هەمىشە ئەمگەك كۈچىنى مەلۇم ۋاقىتلىقلا سېتىشى كېرەك ، چۈنكى ئۇ ئەمگەك كۈچىنى بىراقلا پۈتۈنلەي سېتىۋېتىدىغان بولسا ، ئۇ ئۆزىنى سېتىۋەتكەن بولىدۇ-دە ، ئەركىن ئادەمدىن قۇلغا ئايلىنىپ قالىدۇ ، تاۋار ئىگىسىدىن تاۋارغا ئايلىنىپ قالىدۇ . ئادەم سۈپىتىدە ، ئۇ هەمىشە ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئۆزەمنىڭ مۈلكى دەپ قارىشى ، ئۆزەمنىڭ تاۋىرى دەپ قارىشى لازىم . بۇنىڭ ئۈچۈن بولسا ئۇ هەمىشە ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى پەقەت سېتىۋالغۇچىنىڭ مەلۇم ۋاقىتنىچە ئىدارە قىلىشى ۋە ئىشلىتىشىگىلا يول قويۇشى يەنى ئۇ ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى

(39) قەدىمكى يۇنان-رىمغا ئائىت ئەمەلىي قامۇسلار [162] دا: قەدىمكى زامان دۇنياسىدا كاپىتال تولۇق راۋاج تاپقان، «پەقەتلا ئەركىن ئىشچى ۋە ئىناۋەتلىك قەرز ئىشلىرى كەم بولغان» دېگەنگە ئوخشاش سەپسەتىلەرنى ئۇچرىتىش مۇمكىن. مومزېن ئەپەندىمۇ ئۆزىنىڭ «رىم تارىخى»دېگەن ئەسىرىدە كەينى-كەينىدىن قالايمىقانچىلىق ئىچىگە چۈشۈپ قالىدۇ.



ئۆتۈنۈپ بەرگەندە ئۆزىنىڭ ئۇنىڭغا بولغان ئىگىدارلىق هوقۇقىدىن ۋازكەچمەسلىكى كېرەك . (40)

پۇل ئىگىسىنىڭ بازاردا تاۋار سۈپىتىدىكى ئەمگەك كۈچىنى تېپىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىككىنچى ئاساسىي شەرت شۇكى ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى ئۆزىنىڭ بۇيۇملاشقان ئەمگىكىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تاۋارلىرىنى سېتىش ئىمكانىيىتىدىن مەھرۇم بولۇشى ، شۇنىڭ بىلەن پەقەت ئۆزىنىڭ جانلىق بەدىنىدىكى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىنى تاۋار ئورنىدا سېتىشقا مەجبۇر بولۇشى لازىم .

بىر ئادەم ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئوخشمايدىغان تاۋارلىرىنى سېتىش ئۈچۈن ، ئەلۋەتتە ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ، مەسىلەن ، خام ئەشيا ، ئەمگەك قوراللىرى ۋە باشقىلارغا ئىگە بولۇشى كېرەك . كۆن بولمىسا ، ئۇ ئۆتۈك تىكەلمەيدۇ . بۇنىڭدىن باشقا ، ئۇنىڭغا تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىمۇ

(40) شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەمگەك پۈتۈملىرىنىڭ ئەڭ ئۇزاق چېكى تۈرلۈك قانۇنلار بىلەن بەلگىلىنىدۇ. ئەركىن ئەمگەك قىلىدىغان مىللەتلەرنىڭ هەممە قانۇنلىرىدا پۈتۈملەرنى بىكار قىلىش شەرتلىرى بەلگىلىنىدۇ. بەزى مەملىكەتلەردە، بولۇپمۇ مېكسىكىدا (ئامېرىكىدىكى جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى* ئىچە، مېكسىكىدىن تارتىۋېلىنغان تېررىتورىيىلەردىمۇ شۇنداق بولغان، كۇزا سىياسىي ئۆزگىرىشى [163] گىچە، دوناي رايونىدىمۇ ئەمەلىيەتتە شۇنداق بولغان) قۇللۇق تۈرۈمى قەرز سېلىقى تۆلىتىشكە ئوخشاش يوشۇرۇن شەكىلدە داۋام قىلىپ كەلگەن. قەرزلەر ئەۋلادتىن-ئەۋلادقىچە ئىشلەپ بېرىش بىلەن تۆلىنىپ كەلگەنلىكتىن، ئەمگەكچىنىڭ ئۆزىلا ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ پۈتۈن ئائىلىسىمۇ ئەمەلىيەتتە باشقا بىرىنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىنىڭ مۈلكى بولۇپ قالىدۇ. خۇئارېس قەرز سېلىقىنى بىكار قىلدى [164] . خان دەپ ئاتالغان ماكسىمىلىئان يارلىق چىقىرىپ، ئۇنى يەنە ئەسلىگە كەلتۈردى. ۋاشىنگتون ئاۋام پالاتاسى بۇ يارلىقنى مېكسىكىدىكى قۇللۇق تۈزۈمنى ئەسلىگە كەلتۈرگۈچى يارلىق دەپ دەل جايىدا ئەيىبلىدى. «مەن ئۆزەمنىڭ جىسمانىي ۋە ئەقلىي قۇۋۋىتىمدىكى ئالاھىدە قابىلىيەتلىرىمنى ۋە پائالىيەت ئېلىپ بېرىش قابىلىيەتلىرىمنى... باشقا كىشىلەرگە چەكلىك ۋاقىت ئىچىدە پايدىلىنىش ئۈچۈن بېرەلەيمەن، چۈنكى بۇنداق چەكلىمە بويىچە، بۇ قابىلىيەتلەر مېنىڭ بارلىقىم ۋە پۈتۈن پائالىيىتىم بىلەن بىر خىل تاشقى مۇناسىۋەتتە بولىدۇ. ئەگەر مەن ئەمگەك ئارقىسىدا كونكرېتلىشىدىغان پۈتۈن ۋاقتىمنى ۋە پۈتۈن ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتىمنى باشقا كىشىگە بېرىدىغان بولسام، ئۇ هالدا، مەن شۇ پائالىيەتنىڭ ئەسلىي زاتىنى، ئۆزەمنىڭ ئومۇمىي پائالىيىتىمنى ۋە رېئاللىقىمنى، ئۆزەمنىڭ تۇرغان تۇرقۇمنى باشقا كىشىنىڭ مۈلكى قىلىپ قويغان بولاتتىم.» (گېگېل «قانۇن پەلسەپىسى»، 1840-يىل بېرلىن نەشرى، 104-بەت، 67-پاراگراف)

بولۇشى كېرەك . ھەرقانداق ئادەم ، ھەتتا كەلگۈسىنىڭ مۆزىكىسىنى يارانقۇچىمۇ ، كەلگۈسىنىڭ مەھسۇلاتىغا تايىنىپ ياشىيالمايدۇ ، شۇنداقلا تېخى يارىتىلىپ بولمىغان ئىستېمال قىممىتىگە تايىنىپ ياشىيالمايدۇ . ئادەم بىنا بولغان بىرىنچى كۈندىن تارتىپلا ھەر كۈنى ئىستېمال قىلىشقا ، ئىشلەپچىقىرىشنى باشلاشتىن ئاۋۋالمۇ ۋە ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدىمۇ ئوخشاشلا ئىستېمال قىلىشقا توغرا كېلىدۇ . ئەگەر مەھسۇلات تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىلغان ئىكەن ، ئۇ ئىشلەپچىقىرىلغاندىن كېيىن سېتىلىشى كېرەك ، بەلكى پەقەت ئۇ سېتىۋېتىلگەندىن كېيىنلا ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرالايدۇ . ئىشلەپچىقىرىشقا كەتكەن ۋاقىتتىن باشقا ، يەنە سېتىشقا كېتىدىغان ۋاقىت قوشۇلىدۇ .

دېمەك ، پۇلنىڭ ئىگىسى پۇلنى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن ، تاۋار بازىرىدا ئەركىن ئىشچىنى تېپىشى لازىم . بۇ يەردە ئېيتىلىۋاتقان ئەركىن ئىشچى قوش مەنىگە ئىگە : بىر تەرەپتىن ، ئىشچى ئەركىن ئادەم بولۇپ ، ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئۆزىنىڭ تاۋىرى سۈپىتىدە ئىدارە قىلىدۇ ، يەنە بىر تەرەپتىن ، ئۇنىڭ ساتىدىغان باشقا تاۋىرى بولمايدۇ ، ئۇ شۇقەدەر ئەركىنكى ، ئۇنىڭ ھېچنېمىسى يوق ، ئۇ ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى رېئاللاشتۇرۇش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان نەرسىلەرنىڭ ھېچقايسىسىغا ئىگە ئەمەس .

بۇ ئەركىن ئىشچىنىڭ ئوبوروت ساھەسىدە نېمە ئۈچۈن پۇل ئىگىسى بىلەن ئۇچرىشىپ قالغانلىقى مەسىلىسىگە پۇل ئىگىسى قىزىقمايدۇ . ئۇ ئەمگەك بازىرىنى تاۋار بازىرىنىڭ ئالاھىدە بىر تارمىقى دەپ ھېسابلايدۇ . بۇ مەسىلە ھازىرچە بىزنىمۇ قىزىقتۇرمايدۇ . پۇل ئىگىسى بۇ پاكىتقا ئەمەلىي جەھەتتىن ئاساسلىنىدۇ ، بىز بولساق ئۇنىڭغا نەزەرىيە جەھەتتىن



ئاساسلىنىمىز . لېكىن ، بىر نەرسە ئېنىق . تەبىئەت دۇنياسى بىر تەرەپتە پۇل ئىگىسى ياكى تاۋار ئىگىسىنى ، يەنە بىر تەرەپتە ئۆز ئەمگەك كۈچىگىلا ئىگە بولغانلارنى پەيدا قىلمايدۇ . بۇنداق مۇناسىۋەت تەبىئەت تارىخىدىكى مۇناسىۋەتمۇ ئەمەس ، بارلىق تارىخىي دەۋرلەرگە ئورتاق ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتمۇ ئەمەس . ئۇنىڭ ئۆزى ، روشەنكى ، بۇرۇنقى تارىخىي تەرەققىياتنىڭ نەتىجىسى ، نۇرغۇنلىغان ئىقتىسادىي ئۆزگىرىشلەرنىڭ مەھسۇلى ، بىرمۇنچە كونا ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ھالەتلىرىنىڭ ھالاك بولغانلىقىنىڭ مەھسۇلى .

بىز يۇقىرىدا تەكشۈرۈپ چىققان ئىقتىسادىي كاتېگورىيىلەرنىڭمۇ ئۆز تارىخىي ئىزلىرى بار . مەھسۇلاتنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشى ئۈچۈن مەلۇم تارىخىي شارائىت بولۇشى زۆرۈر . مەھسۇلاتنىڭ تاۋار بولۇشى ئۈچۈن ، ئۇ ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزىنىڭ بىۋاسىتە تىرىكچىلىك ۋاسىتىسى سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىلماسلىقى كېرەك . ئەگەر بىز مەھسۇلاتلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ياكى ھېچ بولمىغاندا كۆپ قىسمىنىڭ قانداق شارائىتتا تاۋار شەكلىگە كىرىدىغانلىقىنى تېخىمۇ ئىلگىرىلەپ تەتقىق قىلىپ كۆرىدىغان بولساق ، بۇنداق ئەھۋالنىڭ ئىنتايىن ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاساسىدا يەنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاساسىدىلا پەيدا بولىدىغانلىقىنى كۆرىمىز . لېكىن بۇنداق تەتقىقات تاۋارنى تەھلىل قىلىش دائىرىسىگە كىرمەيدۇ . مەھسۇلاتلارنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى توغرىدىن-توغرا ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئۆز ئېھتىياجىنى قاندۇرۇشقا ئىشلىتىلىدىغان بولۇپ ، تاۋارغا ئايلانمىغان ھالەتتىمۇ ، دېمەك ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۆزىنىڭ كەڭلىكى ۋە چوڭقۇرلۇقىدىن ئېيتقاندا ئالماشتۇرۇش قىممىتىگە

تېخى بويسۇنمىغان ھالەتتىمۇ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ۋە تاۋار ئوبوروتى ۋۇجۇدقا كېلىۋېرىدۇ. مەھسۇلاتنىڭ تاۋار بولۇپ ئىپادىلىنىشى ئۈچۈن، جەمئىيەتتىكى ئىچكى ئىش تەقسىماتى شۇ دەرىجىدە تەرەققىي قىلىشى كېرەككى، نەرسىلەرنى بىۋاستە ئالماشتۇرۇشتا باشلانغان ئىستېمال قىممىتى بىلەن ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئوتتۇرىسىدىكى ئايرىلىش تاماملانغان بولۇشى لازىم. لېكىن، بۇنداق تەرەققىيات باسقۇچى تارىختىكى پۈتۈنلەي ئوخشاش بولمىغان ئىجتىمائىي-ئىقتىسادىي ھالەتلەر ئۈچۈن ئورتاق باسقۇچ بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ئەگەر بىز پۇلنى كۆزىتىپ باقىدىغان بولساق، پۇلنىڭ تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ مۇئەييەن يۈكسەكلىكتە تەرەققىي قىلىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدىغانلىقىنى كۆرىمىز. پۇلنىڭ تۈرلۈك ئالاھىدە شەكىللىرى يەنى نوقۇل تاۋار قىممەتدىشى، ياكى ئوبوروت ۋاستىسى، ياكى تۆلەم ۋاستىسى، ساقلىنىدىغان پۇل ۋە دۇنيا پۇلى شەكىللىرى، ئۇ ياكى بۇ رولنىڭ تۈرلۈك دائىرىدىكى تەسىرى ۋە نىسپىي ئۈستۈنلۈكىنى ئىگىلەش ئەھۋالىغا قاراپ، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئىنتايىن خىلمۇخىل باسقۇچلىرىنى كۆرسىتىدۇ. لېكىن تەجرىبىلەردىن قارىغاندا، بۇ شەكىللەرنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشى ئۈچۈن ئانچە تەرەققىي قىلمىغان تاۋار ئوبوروتىمۇ كۇپايە قىلىدۇ. كاپىتال بولسا ئۇنداق ئەمەس. تاۋار ئوبوروتى ۋە پۇل ئوبوروتى بولۇشى بىلەن، ھەرگىز كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى ئۈچۈن تارىخىي شەرت-شارائىت ھازىرلانغان بولمايدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ ئىگىسى بازاردا ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ساتىدىغان ئەركىن ئىشچىنى تاپقان چاغدىلا كاپىتال ھاسىل بولىدۇ؛ ۋەھالەنكى بۇ تارىخىي شارائىتنىڭ ئۆزى



پۈتۈن بىر دۇنيا تارىخىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتالنىڭ مەيدانغا كېلىشى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بىر يېڭى دەۋرگە كىرگەنلىكىدىن دېرەك بېرىدۇ.[41]

ئەمدى بىز ئالاھىدە تاۋار بولغان ئەمگەك كۈچىنى يېنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا تەكشۈرۈپ چىقىشىمىز كېرەك. باشقا ھەممە تاۋارلارغا ئوخشاشلا، ئەمگەك كۈچىمۇ قىممەتكە ئىگە.[42] بۇ قىممەت قانداق بەلگىلىنىدۇ؟

باشقا ھەرقانداق تاۋارنىڭ قىممىتىگە ئوخشاشلا، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىمۇ مۇشۇ ئالاھىدە بۇيۇمنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن، دېمەك تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغانلىقىدىن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ ئۆزى پەقەت ئۆزىدىكى بۇيۇملاشقان مۇئەييەن مىقداردىكى ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە ئەمگەككە ۋەكىللىك قىلىدۇ. ئەمگەك كۈچى پەقەت جانلىق شەخسنىڭ قابىلىيىتى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەمگەك كۈچىنىڭ ھاسىل بولۇشى جانلىق شەخسنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. مۇبادا شەخس مەۋجۇت بولىدىكەن، ئەمگەك كۈچىنىڭ ھاسىل قىلىنىشى مۇشۇ

(41) شۇڭا، كاپىتالىزم دەۋرىنىڭ خۇسۇسىيىتى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئىشچىنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئەمگەك كوچى ئۇنىڭ ئۆزىگە تەئەللۇق بىر خىل تاۋار شەكلىگە كىرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ ئەمگىكى ياللانما ئەمگەك شەكلىگە كىرىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئەنە شۇ ۋاقىتتىن باشلاپلا ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ تاۋار شەكلى ئومۇمىي تۈس ئالىدۇ.

(42) «ئادەمنىڭ قىممىتى، باشقا ھەممە نەرسىنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش، ئۇنىڭ باھاسىغا تەڭ بولىدۇ، يەنى ئۇنىڭ ئىقتىدارىنىڭ ئىشقا سېلىنىشىغا بېرىلگەن ھەققە تەڭ بولىدۇ.» (ت • ھوببىس «لېۋىئاتان»، مولېسۋورس تۈزگەن «توماس ھوببىسنىڭ ئىنگلىزچە ئەسەرلىرىدىن تاللانما»، 1839-1844-يىللار لوندون نەشرى، 3-توم، 76-بەت)

شەخسنىڭ ئۆزىنىڭ تەكرار ھاسىل قىلىنىشى ياكى ئۇنىڭ ساقلاپ قېلىنىشى بولىدۇ. جانلىق شەخس ئۆزىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، مەلۇم مىقداردا تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە موھتاج بولىدۇ. شۇڭا، ئەمگەك كۈچىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى ئاشۇ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى بولىدۇ، باشقىچە ئېيتقاندا، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى شۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسىنى قامداش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىدىن ئىبارەت بولىدۇ. لېكىن، ئەمگەك كۈچى ئايان بولۇش بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ ۋە پەقەت ئەمگەك قىلىش داۋامىدىلا جارى قىلدۇرۇلىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ جارى قىلدۇرۇلۇشىدا، يەنى ئەمگەك قىلىشتا ئادەمنىڭ مۇئەييەن مىقداردا مۇسكۇلى، نېرۋىسى، مېڭىسى ۋەھاكازالىرى خورايدۇ، بۇنداق خوراشنىڭ ئورنى يېڭىباشتىن تولدۇرۇلۇشى كېرەك. قانچىلىك خورىغان بولسا، شۇنچىلىك تولدۇرۇش لازىم.[43] ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى بۈگۈن ئەمگەك قىلغاندىن كېيىن، ئۇ بۇ جەرياننى ئەتە يەنە ئاۋالقىدەك مەنىۋى كۈچ ۋە جىسمانىي ساقلىق بىلەن تەكرارلاش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولۇشى كېرەك. شۇڭا، تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ يىغىندىسى ئەمگەك قىلغۇچى شەخسنىڭ نورمال تۇرمۇش ھالىتىدە ئۆز تۇرمۇشىنى تولۇق قامدىشىغا ئىمكانىيەت بېرىدىغان دەرىجىدە بولۇشى كېرەك. ھەر بىر مەملىكەتنىڭ كىلىماتى ۋە باشقا تەبىئىي خۇسۇسىيەتلىرى ئوخشاش بولمىغانلىقتىن، يېمەك-ئىچمەك، كىيىم-كېچەك، ئىسسىنىش،

(43) قەدىمكى رىمدا ۋىلىكوس باشقۇرغۇچى بولۇپ بېزا ئىگىلىك قۇللىرىغا باشچىلىق قىلاتتى، لېكىن «قىلىدىغان ئەمگىكى قۇللارنىڭكىدىن يېنىكرەك بولغانلىقى ئۈچۈن، ھەقنىمۇ قۇللاردىن كەمرەك ئالاتتى» (ت • مومزېن «رىم تارىخى»، 1856-يىل نەشرى، 810-بەت).



ئۆي-جاي ۋە باشقىلارغا بولغان تەبىئىي ئېھتىياجمۇ ئوخشاش بولمايدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، كەم بولسا بولمايدىغان ئېھتىياجلارنىڭ دائىرىسى بۇ ئېھتىياجلارنى قاندۇرۇش ئۇسۇلىغا ئوخشاشلا، تارىخنىڭ مەھسۇلى، شۇڭا ئۇ كۆپىنچە ھەر بىر مەملىكەتنىڭ مەدەنىيەت سەۋىيىسىگە، جۈملىدىن، ئاساسەن ئەركىن ئىشچىلار سىنىپىنىڭ قانداق شارائىتتا مەيدانغا كەلگەنلىكىگە ۋە شۇنىڭ ئارقىسىدا ئۇلاردا قانداق ئادەتلەر ۋە تۇرمۇش تەلەپلىرى بارلىقىغا باغلىق.[44] دېمەك، باشقا تاۋارلاردىن پەرقلەنگەن ھالدا، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەت مۇئەييەنلىكى تارىخىي ۋە ئەخلاقىي ئامىللارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەمما، مۇئەييەن مەملىكەتتە، مۇئەييەن دەۋردە، زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ ئوتتۇرىچە دائىرىسى مۇئەييەن بولىدۇ.

ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى ئۆلىدۇ. دېمەك، ئۇنىڭ بازاردا دائىم پەيدا بولۇپ تۇرۇشى ئۈچۈن (بۇ-پۇلنىڭ ئۈزلۈكسىز ھالدا كاپىتالغا ئايلىنىپ تۇرۇشىنىڭ ئالدىنقى شەرتى)، ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچى «ھەر بىر جانلىق شەخسكە ئوخشاشلا، كۆپىيىش يولى بىلەن ئۆزىنى ئەبەدىيلەشتۇرۇشى»[45] لازىم. كاردىن چىقىش ۋە ئۆلۈش نەتىجىسىدە بازاردا يوق بولغان ئەمگەك كۈچىنىڭ ئورنى ھېچ بولمىغاندا ئۈزلۈكسىز تۇردە شۇنچىلىك ساندىكى يېڭى ئەمگەك كۈچى بىلەن تولۇقلىنىپ تۇرۇشى كېرەك. دېمەك، ئەمگەك كۈچىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ يىغىندىسى ئىشچىلارنىڭ تولۇقلىغۇچىسى يەنى ئىشچىلارنىڭ پەرزەنتلىرىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئېلىشى لازىم، مۇشۇنداق بولغاندا، ئالاھىدە تاۋار

(44) ۋ • ت • سانتو «ئاھالە ئۇشۇقچىلىقى ۋە ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇش چارىلىرى»، 1846-يىل لوندون نەشرى.
(45) پېتتى.[165]

ئىگىسى بولغان بۇ ئىرق تاۋار بازىرىدا ئەبەدىي ساقلىنىپ تۇرىدۇ.(46)

ئادەمنىڭ ئومۇمىي تەبىئىتىنى ئۆزگەرتىپ، ئۇنى مەلۇم ئەمگەك تارماقلىرىدا ھۈنەر-ماھارەتكە ئىگە قىلىپ، تەرەققىي تاپقان ۋە مەخسۇسلاشقان ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن، ئۇ مەلۇم تەربىيە ئېلىشى ۋە چېنىقتۇرۇلۇشى كېرەك، ۋەھالەنكى، بۇنىڭ ئۈچۈن ئازدۇر-كۆپتۇر تاۋار قىممەتدىشى سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ تەلىم-تەربىيە خىراجىتى ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ خاراكتېرىنىڭ مۇرەككەپلىكىگە قاراپ پەرقلىق بولىدۇ. دېمەك، بۇنداق تەلىم-تەربىيە خىراجىتى—ئادەتتىكى ئەمگەك كۈچلىرى ئۈچۈن ئەرزىمەس دەرىجىدە بولسىمۇ—ئەمگەك كۈچىنى ھاسىل قىلىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئومۇمىي قىممەت جۈملىسىگە كىرىدۇ.

ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى مۇئەييەن مىقداردىكى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىدىن ئىبارەت بولىدۇ. شۇڭا، مۇشۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن يەنى مۇشۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ قىممىتىمۇ ئۆزگىرىدۇ.

بىر قىسىم تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى، مەسىلەن، ئوزۇق-تۈلۈك، يېقىلغۇ ۋە باشقىلار ھەر كۈنى سەرپ بولۇپ

(46) «ئۇنىڭ ‹ئەمگەكنىڭ› تەبىئىي باھاسى... مۇئەييەن مىقداردىكى تىرىكچىلىك ۋاسىتىلىرى ۋە ئۆي جاھازلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ مىقدار ھەر بىر مەملىكەتنىڭ كېلىماتى ۋە ئادەتلىرىگە ئاساسەن، ئىشچىنىڭ ئۆزىنى قامداش ھەم ئۇنى ئائىلىسىنى بېقىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىش، بازارنى تەمىنلەيدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ كېمەيمەسلىكىگە كاپالەتلىك قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر.» (ر • تورېنس «ئاشلىقنىڭ سىرتقا سېتىلىشى توغرىسىدا»، 1815-يىل لوندون نەشرى، 62-بەت) ئەمگەك كوچى دېگەن سۆزنىڭ ئورنىغا بۇ يەردە خاتا ھالدا، ئەمگەك، دېگەن سۆز ئىشلىتىلگەن.



تۇرىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئۇلارنىڭ ئورنىنى ھەر كۈنى تولدۇرۇپ تۇرۇش كېرەك. باشقا بەزى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى، مەسىلەن، كىيىم-كېچەك، ئۆي-جاھازلىرى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار ئۇزاقراق ۋاقىت ئىشلىتىلىدۇ، شۇڭلاشقا ئۇلارنىڭ ئورنىنىمۇ ئۇزاقراق ۋاقىتتا تولدۇرۇپ تۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. بەزى تاۋارلار ھەر كۈنى، بەزىلىرى ھەر ھەپتىدە، يەنە بەزىلىرى ھەر پەسىلدە بىر قېتىم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش مۇددەتلەر بويىچە سېتىۋېلىنىدۇ ياكى تۆلىنىدۇ. لېكىن بۇ خىراجەتلەرنىڭ ئومۇمىي سانى، مەسىلەن، بىر يىل ئىچىدە، قانداق تەقسىم قىلىنىسىمۇ، ئۇ ھەر كۈنىدىكى ئوتتۇرىچە دارامەت بىلەن تۆلىنىشى لازىم. ئەگەر ئەمگەك كۈچىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن ھەر كۈنى زۆرۈر بولىدىغان تاۋار مىقدارى A غا، ھەر ھەپتىدە زۆرۈر بولىدىغان تاۋار مىقدارى B گە، ھەر پەسىلدە زۆرۈر بولىدىغان تاۋار مىقدارى C غا ۋەھاكازاغا تەڭ بولسا، ئۇ ھالدا، بۇ تاۋارلارنىڭ كۈندىلىك ئوتتۇرىچە زۆرۈر بولىدىغان مىقدارى $\frac{365A+52B+4C+\text{باشقىلار}}{365}$ غا تەڭ بولىدۇ.

ئەگەر ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ھەر كۈنى زۆرۈر بولىدىغان مۇشۇ تاۋار مىقدارىدا ئالتە سائەتلىك ئىجتىمائىي ئەمگەك بولىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا ھەر كۈنلۈك ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ يېرىمى ئەمگەك كۈچىدە بۇيۇملىشىدۇ، ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا، ھەر كۈنى ئەمگەك كۈچىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن يېرىم ئىش كۈنى كېتىدۇ. ئەمگەك كۈچىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن ھەر كۈنى زۆرۈر بولغان بۇ ئەمگەك مىقدارى ئەمگەك كۈچىنىڭ ھەر كۈنلۈك قىممىتىنى ياكى ھەر كۈنى تەكرار ھاسىل قىلىنغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى تەشكىل قىلىدۇ. مۇبادا يېرىم كۈنلۈك ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەك 3 شىللىڭلىق ياكى 1

تالېرلىق ئالتۇن بولۇپ ئىپادىلەنسە ، ئۇ هالدا ، 1 تالېر ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك قىممىتىگە باراۋەر كېلىدىغان باها بولىدۇ . ئەگەر ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى ئەمگەك كۈچىنى هەر كۈنى 1 تالېرغا ساتىدىغان بولسا ، ئۇ ۋاقىتتا ئەمگەك كۈچىنىڭ سېتىلىش باهاسى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر بولىدۇ ، بەلكى بىزنىڭ پەرىزىمىز بويىچە ، ئۆزىنىڭ تالېرىنى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇشقا تەشنا بولغان پۇل ئىگىسى بۇ قىممەتنى تۆلەيدۇ .

ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ ئەڭ تۆۋەن چېكى ياكى ئەڭ كىچىك چېكى ئەمگەك كۈچىنىڭ هۆددىگىرى يەنى ئادەمنىڭ ئۆز هاياتىنىڭ جەريانىنى داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن هەر كۈنى ئالمىسا بولمايدىغان تاۋار مىقدارىنىڭ قىممىتىدىن يەنى ئۆزىنى جىسمانىي جەهەتتىن قامداش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىدىن ئىبارەت . ئەگەر ئەمگەك كۈچىنىڭ باهاسى مۇشۇ ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈپ قالىدىغان بولسا ، ئۇ هالدا ، بۇ باها ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىدىن تۆۋەنلەپ كەتكەن بولىدۇ ، چۈنكى بۇنداقتا ئەمگەك كۈچى پەقەت زەئىپ ئەهۋال ئاستىدىلا ساقلىنىدۇ ۋە جارى قىلدۇرۇلىدۇ . لېكىن ، هەر بىر تاۋارنىڭ قىممىتى سۈپىتى ئۆلچەمگە لايىق شۇ تاۋارنى يەتكۈزۈپ بېرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ .

شەيئىلەرنىڭ تەبىئىتىدىن كېلىپ چىقىدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى توغرىسىدىكى بۇ بەلگىلىمىنى قوپال بەلگىلىمە دەپ قاراش ۋە روسسىغا ئوخشاش نالە-پەرياد قىلىش بىر تىپىنىغىمۇ ئەرزىمەيدىغان سېنتىمېنتالىزملىق بولۇپ هېسابلىنىدۇ :

«ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئەمگەكنى قامدايدىغان تىرىكچىلىك ۋاسىتىلىرىنى بىر چەتكە قويۇپ تۇرۇپ، ئەمگەك قابىلىيىتىنى تەكشۈرۈش خىيالدىكى نەرسىنى تەكشۈرۈش



دېمەكتۇر. كىمكى ئەمگەك هەققىدە گەپ قىلسا، ئەمگەك قابىلىيىتى هەققىدە گەپ قىلسا، ئۇ ئەينى ۋاقىتتا ئىشچى ۋە ئۇنىڭ تىرىكچىلىك ۋاسىتىلىرى هەققىدە، ئىشچى ۋە ئىش هەققى توغرىسىدا گەپ قىلغان بولىدۇ». (47)

هەزىم قىلىش قابىلىيىتىدىن گەپ ئېچىش هەزىم قىلىشتىن گەپ ئېچىش بولمىغىنىغا ئوخشاش ، ئەمگەك قابىلىيىتىدىن گەپ ئېچىشمۇ ئەمگەكتىن گەپ ئېچىش بولمايدۇ . هەر كىمگە مەلۇمكى ، هەزىم قىلىش ئۈچۈن ، ئاشقازاننىڭ ساق بولۇشىلا كۇپايە قىلمايدۇ . ئەمگەك قابىلىيىتىدىن گەپ ئاچقان كىشى شۇ ئەمگەك قابىلىيىتىنى قامداش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى بىر چەتكە قايرىپ قويمايدۇ . تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى دەل ئەمگەك قابىلىيىتىنىڭ قىممىتىدە ئىپادىلىنىدۇ . ئەمگەك قابىلىيىتى سېتىلمىسا ، ئىشچى ئۈچۈن هېچ پايدىسى بولمايدۇ ، بۇنىڭ بىلەنلا قالماي ، ئىشچى ئىنتايىن ئېغىر بىر خىل تەبىئىي زۆرۈرىيەت هېس قىلىدۇ : ئۇ ئەمگەك قابىلىيىتىنى هاسىل قىلىش ئۈچۈن مۇئەييەن مىقداردا تىرىكچىلىك ۋاسىتىسىگە موهتاج بولغان بولسا ، ئۇنى تەكرار هاسىل قىلىش ئۈچۈن يەنە ئۈزلۈكسىز تۈردە مۇئەييەن مىقداردىكى تىرىكچىلىك ۋاسىتىلىرىگە موهتاج بولىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، ئۇ سىسمۇندىغا ئوخشاش مۇنۇنى كەشىپ قىلىدۇ : «ئەمگەك قابىلىيىتى... سېتىلمىسا ، نۆلگە باراۋەر بولىدۇ .» (48)

ئالاهىدە تاۋار بولغان ئەمگەك كۈچى شۇنداق خۇسۇسىيەتكە ئىگىكى ، سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچى ئوتتۇرىسىدا پۈتۈم

---

(47) روسسى «سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى»، 1843-يىل بىريۇسسېل نەشرى، 370-، 371-بەتلەر.

(48) سىسمۇندى «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ يېڭى پرىنسىپلىرى»، 1-توم، 114-بەت.

تۇزۇلگەن چاغدا ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىممىتى ئەمەلىيەتتە تېخى سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىغا ئۆتمەيدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىمۇ، باشقا ھەرقانداق تاۋارنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش، ئوبوروتقا كىرىشتىن بۇرۇنلا بەلگىلىنىپ بولىدۇ، چۈنكى ئەمگەك كۈچىنىڭ ھاسىل قىلىنىشىدا مۇئەييەن مىقداردىكى ئىجتىمائىي ئەمگەك سەرپ قىلىنغان بولىدۇ، ئەمما ئۇنىڭ ئىستېمال قىممىتى پەقەت كۈچىنىڭ كېيىنكى ئىپادىلىنىشى داۋامىدا ئىشقا ئاشۇرۇلىدۇ. دېمەك، كۈچنىڭ چەتلەشتۈرۈلۈشى بىلەن كۈچنىڭ ئەمەلىيەتتە ئىپادىلىنىشى يەنە كۈچنىڭ ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى ۋاقىت جەھەتتە بىر-بىرىدىن ئايرىلىپ تۇرىدۇ. لېكىن، ئالدى بىلەن سېتىش ئارقىلىق ئىستېمال قىممىتى شەكىل جەھەتتە چەتلەشتۈرۈلىدىغان، كېيىن ئەمەلىيەتتە ئىستېمال قىممىتى سېتىۋالغۇچىغا ئۆتكۈزۈپ بېرىلىدىغان بۇنداق تاۋارلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، سېتىۋالغۇچىنىڭ پۇلى ئادەتتە تۆلەم ۋاستىسى ۋەزىپىسىنى ئورۇنلايدۇ. (49)

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ھۆكۈمرانلىق ئورنىدا تۇرغان بارلىق مەملىكەتلەردە ئەمگەك كۈچىگە بېرىلىدىغان ھەق ئۇ سېتىۋېلىش پۈتۈمىدە بەلگىلەنگەن ۋاقىت بويىچە ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرغاندىن كېيىن، مەسىلەن، ھەر ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا تۆلىنىدۇ. شۇڭا، ھەممىلا يەردە ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى كاپىتالىستقا ئالدىن بېرىدۇ؛

(49) «ھەرقانداق ئەمگەككە بېرىلىدىغان ھەق ئەمگەك تامام بولغاندىن كېيىن تۆلىنىدۇ.» («ئېھتىياجنىڭ خاراكتېرى توغرىسىدىكى پرىنسىپلار»، 104-بەت) «سودا كرېدىتى جەزمەن شۇنداق بىر ۋاقىتتا يەنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ياراتقۇچىسى بولغان ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگەك ھەققىنى، ئۆز جۇغلانمىسىغا تايىنىپ بىر-ئىككى ھەپتە، بىر ئاي، بىر پەسىل ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش مۇددەتكىچە سەۋر قىلىپ ئاندىن ئالسىمۇ بولىدىغان ۋاقىتتا باشلىنىدۇ.» (س • گانىل «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ تورلۇك سىستېمىلىرى ھەققىدە»، 1821-يىل پارىژ 2-نەشرى، 2-توم، 150-بەت)



سېتىۋالغۇچى ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىنى تېخى تۆلىمەي تۇرۇپ، ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغۇچىنىڭ ئىستېمال قىلىشىغا بېرىدۇ، دېمەك، ھەممىلا يەردە ئىشچى كاپىتالىستقا كرېدىت بېرىدۇ. بۇنداق كرېدىت ھېچبىر ئويدۇرما ئەمەس، بۇنى قەرز بەرگۈچى كىشىنىڭ كاپىتالىست ۋەيران بولغان چاغدا ئىش ھەققىدىن مەھرۇم (50) بولغانلىقىلا ئەمەس، ھەمىشە تەسىر كۆرسىتىپ تۇرىدىغان بىر قاتار پاكىتلارمۇ دەلىللەپ بېرىدۇ. (51)

(50) شتورخ: «ئىشچى ئۆزىنىڭ تىرىشچانلىقىنى قەرزگە بېرىدۇ» دەيدۇ، لېكىن ــ دەيدۇ ئۇ يەنە مۇغەمبەرلىك بىلەن، ــ ئىشچى «ئۆزىنىڭ ئىش ھەققىدىن مەھرۇم بولىدۇ»، باشقا «ھېچقانداق خەتەرگە ئۇچرىمايدۇ... ئىشچى ھېچقانداق ماددىي نەرسە تۆلىمەيدۇ.» (شتورخ «سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى»، 1815-يىل پېتېربۇرگ نەشرى، 2-توم، 36-، 37-بەتلەر)

(51) بىر مىسال كەلتۈرەيلى. لوندوندا ئىككى خىل بولكا دۇكىنى بار: بىر خىلدىكىسى بولكىنى تولۇق باھاسى بويىچە ساتىدۇ، يەنە بىر خىلدىكىلىرى تۆۋەن باھا بويىچە ساتىدۇ. كېيىنكىسى بارلىق بولكا دۇكانلىرىنىڭ 3/4 قىسمىدىن كۆپرەكىنى تەشكىل قىلىدۇ. (ھۆكۈمەت تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ ئەزاسى خ. س. ترېمېنخىر يازغان «بولكا ئىشچىلىرىنىڭ ئەرزى ھەققىدىكى دوكلات»، 1862-يىل لوندون نەشرى، 32—34-بەت) بۇ تۆۋەن باھالىق بولكا دۇكانلىرىدا سېتىلىدىغان بولكىلارنىڭ ھەممىسىگە دېگۈدەك زەمچە، سوپۇن، شۈلتا، ھاك، دېربىشىرتاش تالقىنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش لەززەتلىك، قۇۋۋەتلىك ھەم تازىلىق تەلىپىگە مۇۋاپىق دەپ ساختىلاشتۇرۇلغان تەركىبلەر قوشۇلىدۇ. (يۇقىرىدا ئېيتىلغان كۆك تاشلىق كىتابقا ۋە «يېمەكلىكلەردىكى ساختىلىقلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ 1855-يىللىق دوكلاتى»غا، شۇنىڭدەك دوختۇر خېسىللىنىڭ «پاش بولغان ساختىپەزلىكلەر» دېگەن ئەسىرىنىڭ 1861-يىل لوندون 2-نەشرىگە قاراڭلار) سەر جون كوردون 1855-يىللىق كومىتېت ئالدىدا مۇنداق دېگەن ئىدى: «كۈنىگە ئىككى قاداق بولكا بىلەن كۈن كەچۈرىدىغان كەمبەغەللەر مۇشۇنداق ساختىپەزلىكلەر ئارقىسىدا، ھازىر ئەمەلىيەتتە ئوزۇقلۇق ماددىسىنىڭ 1/4 قىسمىغىمۇ ئىگە بولالمايۋاتىدۇ، بۇنداق ساختىلاشتۇرۇشنىڭ ئۇلارنىڭ تەن سالامەتلىكىگە بولغان زىيىنىنى ئېيتمايلا قويايلى.» ترېمېنخىر («بولكا ئىشچىلىرىنىڭ ئەرزى ھەققىدىكى دوكلات»، 48-بەت) مۇنداق دەپ ھېسابلايدۇ: «ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ناھايىتى كۆپ قىسمى» بۇنداق ساختىلىقنى ئېنىق بىلىپ تۇرسىمۇ، زەمچە، تاش تالقىنىغا ئوخشاش نەرسىلەرنى سېتىۋېلىشقا يەنىلا مەجبۇر بولىدۇ، ئۇنىڭ سەۋەبى شۇ يەردىكى، ئىشچىلار سىنىپى ئۈچۈن ئېيتقاندا، «بولكا دۇكانلىرى ياكى چەرچىن ماللار دۇكانلىرى ئۇلارغا قانداق بولكا بەرگۈسى كەلسە، ئۇلار شۇنى سېتىۋېلىشقا مەجبۇر، بۇ مۇقەررەر ئەھۋال». ئۇلار ئىش ھەققىنى ئەمگەك قىلغان ھەپتىسىنىڭ ئاخىرىدىلا ئالىدىغان بولغانلىقى ئۈچۈن، «پۈتۈن ئائىلىسىنىڭ بىر ھەپتىدە ئىستېمال قىلغان بولكىسىنىڭ پۇلىنى ھەپتىنىڭ ئاخىرىدىلا تۆلىيەلەيدۇ.» ترېمېنخىر يەنە گۇۋاھ-ئىسپات بولىدىغان سۆزلەر بىلەن مۇنداق دەيدۇ: «ھەممىگە مەلۇمكى، ئەنە شۇنداق ھەر خىل نەرسىلەر ئارىلاشتۇرۇلغان بولكا مۇشۇنداق خېرىدارلار ئۈچۈن ئالاھىدە

لېكىن پۇل مەيلى سېتىۋېلىش ۋاستىسى ياكى تۆلەم ۋاستىسى بولۇش ۋەزىپىسىنى ئۆتىسۇن، تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ خاراكتېرى بۇنىڭلىق بىلەن ئۆزگىرىپ كەتمەيدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى گەرچە ئۆي ئىجارىسىنىڭ باھاسىغا ئوخشاش پۈتۈمدە بەلگىلەنگەن بولسىمۇ، لېكىن كېيىن رېئاللىشىدۇ. ھەقنىڭ كېيىن ئېلىنىدىغانلىقىغا قارىماي، ئەمگەك كۈچى سېتىلىپ بولغان بولىدۇ. لېكىن بۇنداق مۇناسىۋەتنى نوقۇل شەكىل جەھەتتىن چۈشىنىش ئۈچۈن، بىز ۋاقتىنچە، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى ھەر قېتىم ئەمگەك كۈچىنى ساتقان چاغنىڭ ئۆزىدىلا پۈتۈمدە بەلگىلەنگەن باھاغا ئىگە بولىدۇ، دەپ پەرەز قىلىمىز.

ئىشلىنىدۇ.» «ئەنگلىيىنىڭ ‹بولۇپمۇ شوتلاندىيىنىڭ› نۇرغۇن يېزا ئىگىلىك رايونلىرىدا ئىش ھەققى ئىككى ھەپتىدە، ھەتتا ئايدا بىر قېتىم بېرىلىدۇ. ئىش ھەققىنىڭ بېرىلىدىغان ۋاقتى مۇشۇنداق ئۇزۇن بولغاچقا، يېزا ئىگىلىك ئىشچىسى تاۋارلارنى نېسىگە ئېلىشقا مەجبۇر بولىدۇ... يۇقىرىراق باھادا ئېلىشقا توغرا كېلىدۇ، ئۇ ئەمەلىيەتتە نېسىگە مال سېتىپ بەرگەن دۇكانغا باغلىنىپ قالىدۇ. مەسىلەن، ئۇ ئىلتىستىكى خورنىڭسكېمدە ئىش ھەققى ئايدا بىر قېتىم بېرىلىدۇ، ئىشچى بىرستون ئۇنىڭغا 2 شىللىڭ 4 پېنس تۆلەيدۇ، باشقا جايلاردا بولسا، ئاران 1 شىللىڭ 10 پېنس تۆلىنىدۇ.» («ئاممۋى سەھىيە • مەخپىي ئىشلار مەھكىمىسى تازىلىق مۇپەتتىشىنىڭ 6-نومۇرلۇق دوكلاتى»، 1864-يىل نەشرى، 264-بەت) «پېيزلىدە ۋە كىلمارنوكتا ‹شوتلاندىيىنىڭ غەربىدە› قول بىلەن رەخت بوياش-گۈل بېسىش ئىشچىلىرى 1853-يىلى بىر قېتىم ئىش تاشلاش ئارقىلىق ئىش ھەققى بېرىلىدىغان ۋاقىتنى بىر ئايدىن ئىككى ھەپتىگە قىسقارتتى.» («فابرىكا مۇپەتتىشىنىڭ دوكلاتى. 1853-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»، 34-بەت) ئەنگلىيىدىكى نۇرغۇن كۆمۈر كان ئىگىلىرىنىڭ قوللانغان ئۇسۇلى ئىشچىلارنىڭ كاپىتالىستلارغا كرېدىت بېرىشىنىڭ يەنىمۇ ۋە غەلىتە يوسۇندا تەرەققىي قىلغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. بۇ ئۇسۇل بويىچە، ئىشچى ئىش ھەققىنى ئاي ئاخىرىدىلا ئالىدۇ، بۇ ئارىلىقتا كاپىتالىستتىن ئالدىن پۇل ئېلىپ تۇرىدۇ. بۇنداق ئالدىن ئېلىش تولا چاغلاردا بەزى ئىشچىلارنى تاۋارلارنى بازار باھاسىدىن يۇقىرىراق باھا بىلەن ئېلىشقا مەجبۇر قىلىدۇ (ناتۇرال ئىش ھەققى تۈزۈمى). «ھەر ئايدا بىر قېتىم ئىش ھەققى بېرىش، ھەر ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا بىر قېتىم ئالدىن بېرىپ تۇرۇش كۆمۈر كان ئىگىلىرىنىڭ ئومۇمىي ئادىتى بولۇپ قالدى. ئالدىن بېرىلىدىغان پۇل دۇكاندا بېرىلىدۇ ‹بۇ دۇكان—كان خوجايىنى ئاچقان چەرچىن ماللار دۇكىنى›. ئىشچىلار بۇ دۇكاننىڭ بىر بۆلۈكىدە پۇل ئېلىپ، يەنە بىر بۆلۈكىدە ئۇنى خەجلەپ بولىدۇ.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات»، 1864-يىل لوندون نەشرى، 38-بەت، 192-نومۇرلۇق)



ئەمدى بىز پۇل ئىگىسى ئالاھىدە تاۋار بولغان ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسىگە تۆلەيدىغان قىممەتنىڭ قانداق بەلگىلىنىدىغانلىقىنى بىلدۇق. پۇل ئىگىسى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ئىگە بولىدىغان ئىستېمال قىممىتى ئەمگەك كۈچىنى ئەمەلىي ئىشلىتىش يەنى ئىستېمال قىلىش جەريانىدىلا ئىپادىلىنىدۇ. بۇ جەريان ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ھەممە نەرسىلەرنى، مەسىلەن، خام ئەشيا ۋەھاكازالارنى پۇل ئىگىسى تاۋار بازىرىدىن سېتىۋالىدۇ ۋە ئۇنىڭغا تولۇق باھا بويىچە ھەق تۆلەيدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىلىنىش جەريانى ئەينى ۋاقىتتا تاۋار ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىش جەريانى بولىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىلىنىشى باشقا ھەرقانداق تاۋارنىڭ ئىستېمال قىلىنىشىغا ئوخشاش، بازارنىڭ تاشقىرىسىدا، ياكى ئوبوروت ساھەسىنىڭ تاشقىرىسىدا بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىز پۇل ئىگىسى ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى بىلەن بىللە، ۋاراڭ-چۇرۇڭ قاپلاپ كەتكەن، ئاشكارا، ھەممە ئۈچۈن ئايان بولغان بۇ ساھەدىن چىقىپ، دەرۋازىسىغا «ياتلارنىڭ كىرىشىگە رۇخسەت يوق» دېگەن ۋىۋىسكا ئېسىلغان، خۇپىيانە تۇرغان ئىشلەپچىقىرىش مەيدانىغا كىرەيلۇق! ئۇ يەردە كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىشنى قانداق ئېلىپ بېرىۋاتقانلىقىنىلا ئەمەس، كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ قانداق ھاسىل قىلىنىۋاتقانلىقىنىمۇ كۆرىمىز. پۇل تېپىشنىڭ سىرى ئاخىرىدا جەزمەن ئاشكارا بولۇپ چىقىدۇ.

ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىش ۋە سېتىش ئوبوروت ساھەسى ياكى تاۋار ئالماشتۇرۇش ساھەسى ئىچىدە بولىدۇ، بۇ ساھە راستىلا تۇغما كىشىلىك ھوقۇقنىڭ ھەقىقىي ئېرەم بېغى[166] بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئۇ يەردە پەقەتلا ئەركىنلىك، باراۋەرلىك،

ئىگىدارلىق ھوقۇقى ۋە بېنتام[167] ھۆكۈمرانلىق ئورۇندا تۇرىدۇ. ئەركىنلىك! چۈنكى تاۋارنى، مەسىلەن ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغۇچى ۋە ساتقۇچى ئۆزىنىڭ ئەركىن ئىرادىسىگىلا بېقىنىدۇ. ئۇلار ئەركىن، قانۇندا باراۋەر كىشىلەر سۈپىتىدە پۈتۈم تۈزىدۇ. پۈتۈم ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنىڭ ئورتاق قانۇن تەرىقىسىدە ئىپادىلەنگەن ئاخىرقى نەتىجىسى بولىدۇ. باراۋەرلىك! چۈنكى ئۇلار بىر-بىرى بىلەن پەقەت تاۋار ئىگىسى سۈپىتىدە مۇناسىۋەت قىلىدۇ، قىممەتداشنى قىممەتداشقا ئالماشتۇرىدۇ. ئىگىدارلىق ھوقۇقى! چۈنكى ئۇلارنىڭ ھەرئىككىسى ئۆزىنىڭ نەرسىسىنىلا ئۆز قولىدا تۇتىدۇ. بېنتام! چۈنكى ھەر ئىككى تەرەپ ئۆزىنىڭلا غېمىنى قىلىدۇ. ئۇلارنى بىر-بىرىگە باغلايدىغان، بىر-بىرى بىلەن مۇناسىۋەت قىلدۇرىدىغان بىردىنبىر كۈچ — ئۇلارنىڭ نەپسانىيەتچىلىكى، ئۇلارنىڭ ئالاھىدە مەنپەئىتى، ئۇلارنىڭ خۇسۇسىي مەنپەئىتى. ھەممە ئادەم ئۆزىنىڭلا غېمىنى قىلىدىغانلىقى، ھېچكىمنىڭ باشقىلار بىلەن كارى بولمايدىغانلىقى ئۈچۈن، ھەممىيلەن شەيئىلەرنىڭ ئالدىن بەلگىلەنگەن رېتىمى[168] بويىچە، ياكى قادىر ئاللانىڭ ئىلتىپاتى بىلەن، بىر-بىرىگە پايدا يەتكۈزىدىغان، ئورتاق مەنپەئەت ئالىدىغان، ھەممىگە پايدىلىق بولغان ئىشنى ۋۇجۇدقا چىقىرىدۇ.

مۇشۇ ئاددىي ئوبوروت ساھەسىدىن ياكى تاۋار ئالماشتۇرۇش ساھەسىدىن چىقساقلا، — چاكىنا ئەركىن سودا تەرەپدارلىرىنىڭ كاپىتال ۋە ياللانما ئەمگەك جەمئىيىتى ھەققىدىكى نۇقتىئىنەزەرلىرى، ئۇقۇملىرى ۋە ئۆلچەملىرى مۇشۇ ساھەدىن كەلگەن، — بىزنىڭ پېرسوناژلىرىمىزنىڭ قىياپىتىدە بەزى ئۆزگىرىشلەرنىڭ بولغانلىقىنى كۆرىمىز. سابىق پۇل ئىگىسى



كاپىتالىست بولۇپ، ئالدىدا گىدىيىپ ماڭىدۇ؛ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى ئۇنىڭ ئىشچىسى بولۇپ، كەينىدىن ئەگىشىپ ماڭىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى كۈلۈمسىرىگەن ھالدا، كۆتۈرەڭگۈ روھ بىلەن ماڭىدۇ؛ يەنە بىرى بولسا بازاردا ئۆزىنىڭ تېرىسىنى ساتقان ئادەمدەك، غەمكىن ھالدا، ئاران-ئاران ماڭىدۇ، ئۇنىڭ ئالدىدا بىرلا ئىستىقبال يەنى تېرىسىنىڭ باشقىلار تەرىپىدىن ئاشلىنىش ئىستىقبالى تۇرىدۇ.

# 3-بۆلۈم

# مۇتلەق قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى

## 5-باب
## ئەمگەك جەريانى ۋە قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانى

### 1. ئەمگەك جەريانى

ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىلىنىشى ئەمگەكنىڭ ئۆزىدۇر. ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغۇچىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلىشى ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچىنى ئەمگەككە سېلىشتۇر. ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچىمۇ ئەمەلىيەتتە ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدىغان ئەمگەك كۈچىگە، ئىشچىغا ئايلىنىدۇ، ئۇنىڭدىن ئىلگىرى بولسا ئۇ پەقەت ئېھتىمال ئىشچى ئىدى. ئۇ ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى تاۋاردا ئىپادىلەش ئۈچۈن، ئالدى بىلەن ئۇنى ئىستېمال قىممىتىدە مەلۇم ئېھتىياجنى قاندۇرالايدىغان نەرسىدە ئىپادىلىشى كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتالىست ئىشچىغا مەلۇم

ئالاھىدە ئىستېمال قىممىتىنى، مۇئەييەن نەرسىنى ئىشلەتكۈزىدۇ. گەرچە ئىستېمال قىممىتىنىڭ ياكى مال-مۈلۈكلەرنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى كاپىتالىست ئۈچۈن بولسىمۇ ۋە ئۇ كاپىتالىستنىڭ نازارىتى ئاستىدا ئىشلەنسىمۇ، لېكىن بۇ بۇنداق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىي خاراكتېرىنى ئۆزگەرتمەيدۇ. شۇڭا، ئەمگەك جەريانى ئالدى بىلەن تۇرلۇك ئالاھىدە ئىجتىمائىي شەكىللەردىن ئايرىلغان ھالدا تەكشۈرۈلۈشى لازىم.

ئەمگەك، ھەممىدىن ئاۋۋال، ئادەم بىلەن تەبىئەت ئوتتۇرىسىدا بولىدىغان جەريان، ئادەم بىلەن تەبىئەت ئوتتۇرىسىدىكى ماددا ئالماشىشلارنى ئادەم ئۆز پائالىيىتى بىلەن قوزغايدىغان، تەرتىپكە سالىدىغان ۋە تىزگىنلەيدىغان جەريان. ئادەمنىڭ ئۆزى بىرخىل تەبىئەت كۈچى سۈپىتىدە تەبىئەت ماددىسىغا قارىمۇقارشى تۇرىدۇ. ئادەم تەبىئەت ماددىسىنى ئۆز ھاياتىغا يارامىلىق شەكىلدە ئۆزلەشتۈرۈۋېلىش ئۈچۈن، تەبىئەت ئاتا قىلغان ئۆز بەدىنىدىكى كۈچلەرنى—قول ۋە پۇتلىرىنى، باش ۋە بارماقلىرىنى ھەرىكەتكە كەلتۈرىدۇ. ئۇ مۇشۇنداق ھەرىكەت ئارقىلىق تاشقى تەبىئەتكە تەسىر كۆرسەتكەن ۋە ئۇنى ئۆزگەرتكەندە، ئەينى ۋاقىتتا ئۆزىدىن ئىبارەت تەبىئەتنىمۇ ئۆزگەرتىدۇ. ئۇ ئۆزىدىن ئىبارەت تەبىئەتتە ئۇخلاپ ياتقان يوشۇرۇن كۈچلەرنى جارى قىلدۇرىدۇ ۋە بۇنداق كۈچنىڭ پائالىيىتىنى ئۆزى تىزگىنلەيدۇ. بۇ يەردە بىز ئەمگەكنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ۋاقىتلاردىكى ھايۋان تىپىنى ئالغان تەبىئىي شەكىللىرى ئۈستىدە توختالمايمىز. ھازىرقى ۋاقىتتا، ئىشچىلار تاۋار بازىرىدا ئۆز ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقىدىغان بولدى. بۇنداق ھالەتكە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئىنسان ئەمگىكى ئۆزىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى تەبىئىي شەكلىدىن قۇتۇلمىغان ھالەت



تولىمۇ قەدىمكى دەۋرگە خاس ئەھۋالدۇر. بىز ئادەمگىلا تەئەللۇق بولغان ئەمگەكنى تەكشۈرىمىز. ئۆمۈچۈكنىڭ ئىشى توقۇمىچىلىق ئىشچىسىنىڭ ئىشىغا ئوخشاپ كېتىدۇ. ھەسەل ھەرىسىنىڭ كۆنەك سېلىش ئىقتىدارى ئىنسانلار ئارىسىدىكى نۇرغۇن مىمارلارنى خىجىل قىلىدۇ. لېكىن، ئەڭ نائۇستا مىمارمۇ باشتىلا ئەڭ زېرەك بولغان ھەسەل ھەرىسىدىن شۇنىڭ ئۈچۈن ئۈستۈن تۇرىدۇكى، ئۇ مومدىن كۆنەك سېلىشتىن ئىلگىرى ئۇنى مېڭىسىدە سېلىپ بولىدۇ. ئەمگەك جەريانى ئاياغلاشقان چاغدا ھاسىل بولىدىغان نەتىجە بۇ جەريان باشلانغان چاغدىلا ئەمگەكچىنىڭ تەسەۋۋۇرىدا مەۋجۇت بولىدۇ، يەنى چۈشەنچە تەرىقىسىدە مەۋجۇت بولىدۇ. ئۇ تەبىئەتتىكى نەرسىلەرنىڭ شەكلىدە ئۆزگىرىش ھاسىل قىلىپلا قالماستىن، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇ تەبىئەتتىكى نەرسىلەردە ئۆزىنىڭ مەقسىتىنى ئىشقا ئاشۇرىدۇ، بۇ مەقسەتنى ئۇنىڭ ئۆزى بىلىدۇ ۋە بۇ مەقسەت قانۇنىيەت تەرىقىسىدە ئۇنىڭ پائالىيىتىنىڭ شەكلىنى ۋە ئۇسۇلىنى بەلگىلەيدۇ، ئۇ ئۆزىنىڭ ئىرادىسىنى مۇشۇ مەقسەتكە بويسۇندۇرۇش كېرەك. ئەمما بۇنداق بويسۇندۇرۇش يەككە-يىگانە ھەرىكەت ئەمەس. ئەمگەك قىلىدىغان ئەزالارنىڭ جىددىي ئىشلىشىدىن تاشقىرى، پۈتۈن ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدە دىققەت-ئېتىبار تەرىقىسىدە ئىپادىلىنىدىغان مەقسەتلىك ئىرادىمۇ بولۇشى زۆرۈر، ئۇنىڭ ئۈستىگە، ئەمگەكنىڭ مەزمۇنى، شەكلى ۋە ئۇسۇلى ئەمگەكچىلەرنى جەلپ قىلالمىغانسېرى، ئەمگەكچىلەر ئەمگەكتىن ئۆزىنىڭ جىسمانىي ۋە ئەقلىي كۈچىنىڭ پائالىيىتى سۈپىتىدە ھوزۇرلىنالمىغانسېرى بۇنداق ئىرادە زۆرۈر بولۇپ بارىدۇ.

ئەمگەك جەريانىنىڭ ئاددىي ئامىللىرى: مەقسەتلىك پائالىيەت ياكى ئەمگەكنىڭ ئۆزى، ئەمگەك ئوبيېكتى ۋە ئەمگەك

ۋاستىلىرى .

يەر (ئىقتىسادشۇناسلىقتا سۇمۇ شۇنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ) دەسلەپتە ئىنسانلارنى ئوزۇق بىلەن ، تەييار تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن تەمىنلەيدۇ[1] ، ئۇ ئادەمنىڭ ياردىمىسىزلا ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ ئومۇمىي ئوبيېكتى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . ئەمگەك ئارقىسىدا يەر بىلەن بولغان بىۋاستە ئالاقىسى ئۈزۈلىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى تەبىئىي مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئەمگەك ئوبيېكتلىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ . مەسىلەن ، ئۆزىنىڭ ھاياتلىق ئامىلى بولغان سۇدىن ئايرىلغان يەنى تۇتۇۋېلىنغان بېلىق ، ئىپتىدائىي ئورماندىن كېسىۋېلىنغان دەرەخ ، يەر ئاستى كانلىرىدىن قېزىۋېلىنغان رۇدا ئەنە شۇنداق ئەمگەك ئوبيېكتلىرىدۇر . ئەكسىچە ، ئىلگىرىكى ئەمگەك ئارقىلىق ئىشلەنگەن ، ئېيتايلۇق ، سۈزگۈچتىن ئۆتكەن ئەمگەك ئوبيېكتىنى خام ئەشيا دەپ ئاتايمىز . مەسىلەن ، قېزىۋېلىنىپ يۇيۇلۇۋاتقان رۇدا ئەنە شۇنداق خام ئەشيا . خام ئەشيالارنىڭ ھەممىسى ئەمگەك ئوبيېكتى ، لېكىن ئەمگەك ئوبيېكتلىرىنىڭ ھەرقاندىقى خام ئەشيا بولۇۋەرمەيدۇ . ئەمگەك ئوبيېكتى پەقەت ئەمگەك ئارقىلىق ئۆزگەرتىلگىنىدىلا خام ئەشيا بولىدۇ .

ئەمگەك ۋاستىسى ئەمگەكچى ئۆزى بىلەن ئەمگەك ئوبيېكتىنىڭ ئارىسىغا قويىدىغان ، ئۆزىنىڭ پائالىيىتىنى ئەمگەك ئوبيېكتىغا يەتكۈزۈشتە پايدىلىنىدىغان نەرسە ياكى نەرسىلەر يىغىندىسىدۇر . ئەمگەكچى نەرسىلەرنى ئۆز كۈچىنى جارى

(1) «يەر بېرىدىغان تەبىئەت مەھسۇلاتلىرىنىڭ مىقدارى ناھايىتى ئاز بولىدۇ ۋە ئۇ ئادەمگە زادىلا باغلىق بولمايدۇ، تەبىئەتنىڭ بۇنچىلىك مەھسۇلاتنى بېرىشى خۇددى بىر ياشنىڭ ئۇقەت قىلىپ تىرىكچىلىك يولىغا مېڭىۋېلىشىغا ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا بىرئاز پۇل بېرىلگىنىگە ئوخشايدۇ.» (جېمس ستۇئارت «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى»، 1770-يىل دۇبلىن نەشرى، 1-توم، 116-بەت)



قىلدۇرۇش ۋاستىسى سۈپىتىدە ، ئۆز مەقسىتى بويىچە باشقا نەرسىلەرگە تەسىر قىلدۇرۇش ئۈچۈن ، بۇ نەرسىلەرنىڭ مېخانىكىلىق ، فىزىكىلىق ۋە خىمىيىلىك خۇسۇسىيەتلىرىدىن پايدىلىنىدۇ . [2] ئەمگەكچى بىۋاستە ئىگىلىگەن نەرسە ئەمگەك ئوبيېكتى ئەمەس ، بەلكى ئەمگەك ۋاستىسى (بۇ يەردە تېرىۋېلىنغان مېۋىگە ئوخشاش تەييار تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن سۆز ئاچمايمىز ، بۇنىڭدا ئەمگەكچىنىڭ بەدىنىدىكى ئەزالار بىردىنبىر ئەمگەك ۋاستىسى بولىدۇ .) شۇنداق قىلىپ ، تەبىئەتتىكى نەرسىنىڭ ئۆزى ئەمگەكچىنىڭ پائالىيەت ئەزاسى بولىدۇ ، ئۇ بۇنداق ئەزانى ئۆز بەدىنىدىكى ئەزالارغا قوشىدۇ ، تەۋراتتىكى پەندى-نەسىھەتلەرگە قارىماستىن ، ئۆز بەدىنىنىڭ تەبىئىي ئەزالىرىنى ئۇزارتىدۇ . 169 يەر ــ ئەمگەكچىنىڭ ئىپتىدائىي ئوزۇق-تۈلۈك ئامبىرى ، شۇنداقلا ئۇنىڭ ئىپتىدائىي ئەمگەك ۋاستىلىرى ئامبىرى ، مەسىلەن ، ئۇنىڭغا ئېتىش ، ئىشقىلاش ، بېسىش ، كېسىش ۋەھاكازالار ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان تاشنى يەر بېرىدۇ . يەرنىڭ ئۆزى ئەمگەك ۋاستىسى ، لېكىن ئۇ يېزا ئىگىلىكىدە ئەمگەك ۋاستىسى رولىنى ئويناشتا ، يەنە باشقا بىرقاتار ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ بىرقەدەر يۇقىرى دەرىجىدە راۋاجلىنىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ . [3] ئومۇمەن قىلىپ ئېيتقاندا ، ئەمگەك جەريانى بىرئاز بولسىمۇ

(2) «ئەقىل قانچە كۈچلۈك بولسا، شۇنچە ھىيلىگەر بولىدۇ. ئەقلىنىڭ ھىيلىگەرلىكى ھامان ئۇنىڭ ۋاستىلىك پائالىيىتىدە بولىدۇ، بۇنداق ۋاستىلىك پائالىيەت ئوبيېكتلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ خاراكتېرى بويىچە بىر-بىرىگە تەسىر كۆرسىتىشىگە، بىر-بىرىگە خىزمەت قىلىشىغا ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرىدۇ، ئۇ ئۆزى بۇ جەريانغا بىۋاستە قاتناشماي، پەقەتلا ئۆز مەقسىدىنى ئىشقا ئاشۇرىدۇ.» (گېگېل «پەلسەپە قامۇسى»، 1-قىسىم، «لوگىكا»، 1840-يىل بېرلىن نەشرى، 382-بەت)

(3) گانىلنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد نەزەرىيىسى» دېگەن ئەسىرى (1815-يىل پارىژ نەشرى) باشقا جەھەتلەردىن ئېيتقاندا چالا بولسىمۇ، لېكىن دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىگە قارىتىپ، ھەقىقىي يېزا ئىگىلىكىنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولىدىغان بىرقاتار ئەمگەك جەريانلىرىنى مۇۋاپىق كۆرسىتىپ ئۆتكەن.

تەرەققىي قىلغان ئىكەن، ئۇ پىششىقلاپ ئىشلەنگەن ئەمگەك ۋاستىلىرىگە موھتاج بولىدۇ. ئەڭ قەدىمكى زامان ئادەملىرى ياشىغان غارلاردىن تاش سايمانلارنى، تاش قورال-ياراغلارنى تاپتۇق. ئىنسانىيەت تارىخىنىڭ دەسلەپكى دەۋرلىرىدە، پىششىقلاپ ئىشلەنگەن تاش، ياغاچ، ئۇستىخان ۋە قۇلۇلە قېپى، ئەمگەك ۋاستىلىرى سۈپىتىدە ئاساسلىق رول ئوينىغانىنىڭ سىرتىدا، كۆندۈرۈلگەن يەنى ئەمگەك ئارقىسىدا ئۆزگەرتىلگەن، قولغا ئۆگىتىلگەن ھايۋانلارمۇ ئەمگەك ۋاستىسى سۈپىتىدە ئاساسلىق رول ئوينىغان. (4) ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن پايدىلىنىش ۋە ئۇلارنى يارىتىش گەرچە ئۇنىڭ بىخ ھالىتىدىن ئېيتقاندا ھايۋانلارنىڭ مەلۇم خىللىرىغا خاس بولغان بولسىمۇ، ئەمما بۇ ھەرھالدا ئىنسانلارنىڭ ئەمگەك جەريانىغا خاس بەلگە، شۇڭا فرانكلىن ئادەمگە «a toolmaking animal»[171] قورال-سايمان ياسايدىغان ھايۋان دەپ تەبىر بەرگەن. ھايۋانلارنىڭ قالدۇق سۆڭەكلىرىنىڭ تۈزۈلۈشى نەسلى قۇرۇپ كەتكەن ھايۋانلارنىڭ ئورگانىزمىنى بىلىشتە مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە. ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قالدۇقلىرىمۇ يوقالغان ئىقتىسادىي-ئىجتىمائىي ھالەتلەرگە ھۆكۈم قىلىشتا ئوخشاشلا مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە. تۈرلۈك ئىقتىسادىي دەۋرلەر بىر-بىرىدىن نېمە ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن ئەمەس، بەلكى قانداق ئىشلەپچىقىرىشى، قانداق ئەمگەك ۋاستىلىرى بىلەن ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن پەرقلىنىدۇ. (5) ئەمگەك ۋاستىلىرى

(4) تيۇرگىي «بايلىقنىڭ مەيدانغا كېلىشى ۋە تەقسىماتى توغرىسىدا تەكشۈرۈش» (1766-يىل)[170] دېگەن كىتابىدا قولغا ئۆگىتىلگەن ھايۋانلارنىڭ مەدەنىيەتنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدىكى مۇھىملىقىنى ناھايىتى ئوبدان چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.

(5) تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش دەۋرلىرىنى ھۈنەر-سەنئەت جەھەتتىن سېلىشتۇرغاندا، بارلىق تاۋارلار ئىچىدە ھەقىقىي زىننەت بۇيۇملىرىنىڭ ئەھمىيىتى ھەممىدىن ئاز بولىدۇ.



ئىنسانلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ تەرەققىياتىنى ئۆلچەيدىغان ئۆلچىگۈچ بولۇپلا قالماستىن بەلكى ئەمگەكنىڭ قانداق ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتتە ئېلىپ بېرىلغانلىقىنىمۇ كۆرسىتىدىغان كۆرسەتكۈچ. ئەمگەك ۋاستىلىرى ئىچىدە، مېخانىكىلىق ئەمگەك ۋاستىلىرى (ئۇنى ئومۇملاشتۇرۇپ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ سۆڭەك سىستېمىسى ۋە مۇسكۇل سىستېمىسى دەپ ئاتاش مۇمكىن) پەقەت ئەمگەك ئوبيېكتىنى قاچىلاش رولىنى ئوينايدىغان ئەمگەك ۋاستىلىرى (مەسىلەن، تۇرۇبا، تۇڭ، سېۋەت، ئىدىش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى ئومۇملاشتۇرۇپ، ئومۇمەن، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تومۇر سىستېمىسى، دەپ ئاتاش مۇمكىن) گە قارىغاندا، بىر ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش دەۋرىنىڭ ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بەلگىسىنى تېخىمۇ روشەن كۆرسىتىپ بېرەلەيدۇ. كېيىنكىسى پەقەت خىمىيە سانائىتىدىلا مۇھىم رول ئوينايدۇ. (5a)

كەڭ مەنىدىن ئېيتقاندا، ئەمگەكنىڭ رولىنى ئەمگەك ئوبيېكتىغا ئۆتكۈزىدىغان، شۇنىڭ ئارقىسىدا يا بۇنداق يا ئۇنداق شەكىللەر بىلەن ھەرىكەتنىڭ ۋاستىچىسى بولىدىغان نەرسىلەردىن باشقا، ئەمگەك جەريانى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان بارلىق ماددىي شارائىتلار ئەمگەك جەريانى ۋاستىلىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئۇلار ئەمگەك جەريانىغا بىۋاسىتە كىرمەيدۇ، لېكىن ئۇلارسىز ئەمگەك جەريانىمۇ بولمايدۇ، ياكى پەقەت تولۇق بولمىغان

(5a) ئىككىنچى نەشرىگە ئىزاھ: تارىخىي ئەسىرلەردە ماددىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتى يەنى پۈتۈن ئىجتىمائىي ھاياتنىڭ ۋە پۈتۈن رېئال تارىخنىڭ ئاساسى ھازىرغىچە كەمدىن-كەم تىلغا ئېلىنغان بولسىمۇ، لېكىن ھېچ بولمىغاندا تارىختىن بۇرۇنقى دەۋرلەر تارىخ تەتقىقاتى دەپ ئاتىلىدىغان ئاساستا ئەمەس، بەلكى تەبىئىي پەن تەتقىقاتى ئاساسىدا، سايمان ۋە قورال-ياراغ ياسىلىدىغان ماتېرىياللارغا قاراپ، تاش قوراللار دەۋرى، تۇچ قوراللار دەۋرى ۋە تۆمۈر قوراللار دەۋرىگە بۆلۈنىدۇ.

شەكىلدىلا بولىدۇ. يەرنىڭ ئۆزىمۇ مۇشۇ خىلدىكى ئومۇمىي ئەمگەك ۋاستىسى، چۈنكى ئۇ ئەمگەكچىگە ئاياغ بېسىپ تۇرىدىغان جاينى بېرىدۇ، ئۇنىڭ ئەمگەك جەريانىغا پائالىيەت ئورنىنى بېرىدۇ. بۇنداق ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن بەزىلىرى، مەسىلەن، زاۋۇت بىنالىرى، قاناللار، يوللار ۋەھاكازالار ئەمگەك ئارقىلىق ئۆزگەرتىلگەن بولىدۇ.

دېمەك، ئەمگەك جەريانىدا، ئادەم پائالىيىتى ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ياردىمى بىلەن ئەمگەك ئوبيېكتىدا ئالدىن مۆلچەرلەنگەن ئۆزگىرىشنى ھاسىل قىلىدۇ. جەريان مەھسۇلاتتا يوقىلىدۇ. ئۇنىڭ مەھسۇلاتى ئىستېمال قىممىتىدۇر، شەكلىنى ئۆزگەرتىش ئارقىلىق ئادەمنىڭ ئېھتىياجىغا ئۇيغۇنلاشتۇرۇلغان تەبىئەت ماددىسىدۇر. ئەمگەك بىلەن ئەمگەك ئوبيېكتى قوشۇلىدۇ. ئەمگەك بۇيۇملىشىدۇ، ئوبيېكت بولسا پىششىقلىنىدۇ. ئەمگەكچى تەرىپىدە ھەرىكەت شەكلىدە نامايان بولغان نەرسە ئەمدى مەھسۇلات تەرىپىدە جىمجىت خۇسۇسىيەتلىك نەرسە تەرىقىسىدە، مەۋجۇدىيەت شەكلىدە نامايان بولىدۇ. ئەمگەكچى يىپ ئىگىرسە، ئۇنىڭ مەھسۇلاتى ئۇرچۇق يىپ بولىدۇ.

ئەگەر پۈتۈن جەريان ئۆزىنىڭ نەتىجىسى نۇقتىسىدىن، مەھسۇلات نۇقتىسىدىن تەكشۈرۈلىدىغان بولسا، ئەمگەك ۋاستىسى ۋە ئەمگەك ئوبيېكتى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە نامايان بولىدۇ، [6] ئەمگەكنىڭ ئۆزى بولسا ئۈنۈملۈك ئەمگەك سۈپىتىدە [7] نامايان بولىدۇ.

---

(6) مەسىلەن، تېخى تۇتۇلمىغان بېلىقنى بېلىقچىلىقنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى دېيىش غەلىتە سۆزدەك تۇيۇلىدۇ. لېكىن بېلىق بولمىغان سۇدىن بېلىق تۇتۇش ھۈنىرى ھازىرغىچە ئىختىرا قىلىنىپ باقمىدى.

(7) ئۈنۈملۈك ئەمگەككە ئاددىي ئەمگەك جەريانى نۇقتىئىنەزىرىدىن بېرىلگەن بۇ تەبىر كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈچۈن مۇتلەق كۇپايە قىلمايدۇ.



بىر ئىستېمال قىممىتى مەھسۇلات سۈپىتىدە ئەمگەك جەريانىدىن چىققان چاغدا، باشقا بەزى ئىستېمال قىممەتلىرى، ئىلگىرىكى ئەمگەك جەريانىنىڭ مەھسۇلاتلىرى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە ئەمگەك جەريانىغا كىرىدۇ. ئوخشاش بىر ئىستېمال قىممىتى ھەم بۇ بىر ئەمگەكنىڭ مەھسۇلاتى بولىدۇ. ھەم ئىككىنچى بىر ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، مەھسۇلاتلار ئەمگەك جەريانىنىڭ نەتىجىسىلا بولۇپ قالماي، ئەينى ۋاقىتتا ئەمگەك جەريانىنىڭ شەرتىمۇ بولىدۇ.

قازمىچىلىق سانائىتىدە ئەمگەك ئوبيېكتى تەبىئىي مەۋجۇت بولىدۇ، مەسىلەن، كانچىلىق، ئوۋچىلىق، بېلىقچىلىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلاردا ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ (دېھقانچىلىقتا، پەقەت دەسلەپ بوز يەر ئۆزلەشتۈرۈلگەندىلا شۇنداق بولىدۇ)؛ قازمىچىلىق سانائىتىدىن باشقا بارلىق سانائەت تارماقلىرىدا بىر تەرەپ قىلىنىدىغان ئوبيېكتلارنىڭ ھەممىسى خام ئەشيا يەنى ئەمگەك سۈزگۈچىدىن ئۆتكەن ئەمگەك ئوبيېكتى بولىدۇ، ئۇنىڭ ئۆزى ئەمگەك مەھسۇلاتى بولغان بولىدۇ. مەسىلەن، دېھقانچىلىقتا ئۇرۇقلۇق ئەنە شۇنداق. ھايۋاناتلار ۋە ئۆسۈملۈكلەر ئادەتتە تەبىئەتنىڭ مەھسۇلى دەپ قارىلىدۇ، ئەمەلىيەتتە ئۇلار ئۆتكەن يىلقى ئەمگەكنىڭلا مەھسۇلاتى ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ ھازىرقى شەكلىمۇ نۇرغۇن ئەسىرلەر داۋامىدا، كىشىلەرنىڭ تىزگىنلىشى ئارقىسىدا، ئادەم ئەمگىكىنىڭ ياردىمى بىلەن بولغان ئۇزلۇكسىز ئۆزگىرىشلەرنىڭ مەھسۇلى. بولۇپمۇ ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ئېلىپ ئېيتساق، ناھايىتى يۈزە نەزەر سالغاندىمۇ ئۇلارنىڭ مۇتلەق كۆپچىلىكىدە ئىلگىرىكى ئەمگەكنىڭ ئىزلىرى كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

خام ئەشيا مەھسۇلاتنىڭ ئاساسلىق سۇبستانسىيىسىنى

تەشكىل قىلىشى مۇمكىن ، مەھسۇلاتنىڭ ھاسىل قىلىنىشىدا ياردەمچى ماتېرىيال بولۇپ قاتنىششىمۇ مۇمكىن . ياردەمچى ماتېرىيالنى يا ئەمگەك ۋاستىلىرى ئىستېمال قىلىدۇ ، مەسىلەن ، پار ماشىنىسى كۆمۈرنى ، چاق ئاپتۇلنى ، ئات ئوت-چۆپنى ئىستېمال قىلىدۇ ؛ يا ياردەمچى ماتېرىيال خام ئەشياغا قوشۇلۇپ ، خام ئەشيادا ماددىي ئۆزگىرىش ھاسىل قىلىدۇ ، مەسىلەن ، ئاقارتىلمىغان كاناپقا خىلور ، تۆمۈرگە كۆمۈر ، قوي يۇڭىغا رەڭ قوشۇلغاندا شۇنداق بولىدۇ ؛ يا بولمىسا ئۇ ئەمگەكنىڭ ئۆزىگە ياردەم قىلىدۇ ، مەسىلەن ، ئىش ئورنىنى يورۇتۇش ۋە ئىسسىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ماتېرىياللار . ھەقىقىي خىمىيە سانائىتىدە ئاساسىي ماتېرىياللار بىلەن ياردەمچى ماتېرىياللار ئوتتۇرىسىدىكى پەرق يوقىلىدۇ ، چۈنكى ئىشلىتىلىۋاتقان خام ئەشيالارنىڭ بىرەرسىمۇ مەھسۇلاتنىڭ سۇبىستانسىيىسى سۈپىتىدە يېڭىباشتىن مەيدانغا كەلمەيدۇ . (8)

ھەربىر نەرسە خىلمۇخىل خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولغانلىقى ۋە شۇنىڭ ئارقىسىدا خىلمۇخىل يوللار بىلەن ئىشلىتىلىدىغانلىقى ئۈچۈن ، ئوخشاش بىر مەھسۇلات تولىمۇ ئوخشاش بولمىغان ئەمگەك جەريانلىرىدا خام ئەشيا بولالايدۇ . مەسىلەن ، ئاشلىق تۈگمەنچى ، كراخمالچى ، ھاراق ئىشلىگۈچى ، چارۋىچى ۋە باشقىلار ئۈچۈن خام ئەشيا بولىدۇ . شۇنداقلا ئۇ ئۇرۇق سۈپىتىدە ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى ئۈچۈنمۇ خام ئەشيا بولىدۇ . خۇددىي شۇنىڭغا ئوخشاش ، كۆمۈر مەھسۇلات سۈپىتىدە كان سانائىتىدىن چىقىپ ، يەنە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە كان سانائىتىگە كىرىدۇ .

(8) شتورخ ھەقىقىي خام ئەشيانى «matiere»، ياردەمچى ماتېرىيالنى «materiaux» [172] دەپ ئاتاپ، بۇلارنى بىر-بىرىدىن پەرقلەندۈرىدۇ؛ شېر بۇلىي ياردەمچى ماتېرىيالنى «matieres instrumentales» [173] دەپ ئاتايدۇ.



ئوخشاش بىر ئەمگەك جەريانىدا ، ئوخشاش بىر مەھسۇلات ھەم ئەمگەك ۋاستىسى ، ھەم خام ئەشيا بولۇشى مۇمكىن . مەسىلەن ، چارۋاماللارنى بېقىشتا ، چارۋا ماللار ھەم پىششىقلاپ ئىشلىنىدىغان خام ئەشيا بولىدۇ ، ھەم ئوغۇت ئىشلەش ۋاستىسى بولىدۇ .

ئىستېمال ئۈچۈن تەييارلانغان بىرخىل مەھسۇلات باشقا بىرخىل مەھسۇلات ئۈچۈن خام ئەشيا بولۇشى مۇمكىن ، مەسىلەن ، ئۈزۈم ھارىقى ئۈچۈن خام ئەشيا بولالايدۇ . ياكى ئەمگەك ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتىنى خام ئەشيا ئورنىدا ئىشلىتىلىدىغان شەكىلدىلا قالدۇرۇشى مۇمكىن . بۇنداق خام ئەشيا يېرىم تەييار مەھسۇلات دەپ ئاتىلىدۇ ، ئارىلىقتىكىنى تەييار مەھسۇلات دەپ ئاتاش تېخىمۇ مۇۋاپىق بولار ، مەسىلەن ، پاختا ، يىپ ، كاللەك يىپ ۋە باشقىلار . بۇنداق دەسلەپكى خام ئەشيا ئۆزى مەھسۇلات بولسىمۇ ، لېكىن ئۇ يەنە بىرقاتار ئوخشاش بولمىغان جەريانلاردىن ئۆتۈشى كېرەك ، مۇشۇ جەريانلاردا ئۇ ئۆزىنىڭ ھالىتىنى ئۈزلۈكسىز ئۆزگەرتىدۇ ، ئۈزلۈكسىز ھالدا يېڭىباشتىن خام ئەشيا سۈپىتىدە رول ئوينايدۇ ، ئاخىرقى ئەمگەك جەريانىدا تۈرمۈش ۋاستىسى ياكى ئەمگەك ۋاستىسى قىلىپ پۈتتۈرۈلىدۇ .

دېمەك بىر ئىستېمال قىممىتىنىڭ زادى خام ئەشيا ، ئەمگەك ۋاستىسى بولۇپ ئىپادىلىنىشى ياكى مەھسۇلات بولۇپ ئىپادىلىنىشى پۈتۈنلەي ئۇنىڭ ئەمگەك جەريانىدا ئوينىغان مۇئەييەن رولىغا ، ئۇنىڭ ئەمگەك جەريانىدا تۇتقان ئورنىغا باغلىق ، ئۇنىڭ ئورنىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ، ئۇنىڭ مۇئەييەنلىكىمۇ ئۆزگىرىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ، مەھسۇلاتلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە يېڭى ئەمگەك جەريانىغا كىرىشى بىلەن ، ئۇنىڭ

مەھسۇلاتلىق خاراكتېرىمۇ يوقىلىدۇ . ئۇلار پەقەت جانلىق ئەمگەكنىڭ ماددىي ئاملى سۈپىتىدىلا رول ئوينايدۇ . يىپ ئىگىرگۈچىنىڭ نەزىرىدە ، ئۇرچۇق پەقەت يىپ ئىگىرىش ۋاستىسى ، چىگە پەقەت ئىگىرىش ئوبيېكتى ، ئەلۋەتتە ئىگىرىش ماتېرىيالى ۋە ئۇرچۇق بولماي تۇرۇپ ، يىپ ئىگىرىش مۇمكىن ئەمەس . دېمەك ، يىپ ئىگىرىشنى باشلاشتىن ئاۋۋال بۇ ئىككى خىل مەھسۇلات بولۇشى شەرت . لېكىن ، بولكىنىڭ دېھقان ، تۈگمەنچى ، بولكىچى ۋە باشقىلارنىڭ ئىلگىرىكى ئەمگىكىنىڭ مەھسۇلاتى ئىكەنلىكى ئۇنىڭ ئوزۇقلۇق بولۇشى ئۈچۈن ئەھمىيەتسىز بولغىنىغا ئوخشاش ، چىگە ۋە ئۇرچۇقنىڭ ئىلگىرىكى ئەمگەك مەھسۇلاتى ئىكەنلىكىمۇ بۇ جەرياننىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئەھمىيەتسىز . ئەكسىچە ، ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئەمگەك جەريانىدا ئۆزىنىڭ ئىلگىرىكى ئەمگەكنىڭ مەھسۇلاتى بولۇش خاراكتېرىنى كۆرسىتىدىكەن ، ئۇلار بۇنى ئۆزىنىڭ كەمچىلىكى ئارقىسىدا كۆرسىتىدۇ . گال پىچاق ، دائىم ئۈزۈلۈپ تۇرىدىغان خام يىپ ۋە باشقىلار كىشىلەرگە پىچاقچى A نى ۋە يىپ ئىگىرگۈچى E نى تازا ئەسلىتىدۇ . ياخشى مەھسۇلاتتىن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ ئىستېمال قىلىنىش خۇسۇسىيەتلىرىنى ئىلگىرىكى ئەمگەكنىڭ ياراتقانلىقى بايقالمايدۇ .

ئەمگەك جەريانىدا خىزمەت قىلمايدىغان ماشىنىنىڭ رولى بولمايدۇ . بۇنىڭ بىلەنلا قالماي ، ئۇ يەنە تەبىئەت دۇنياسىدىكى ماددا ئالمىشىش ئارقىسىدا بولىدىغان بۇزغۇنچىلىق تۈپەيلىدىن كاردىن چىقىدۇ . تۆمۈر داتلىشىدۇ ، ياغاچ چىرىيدۇ . كالالەك يىپ رەخت ياكى نەرسە توقۇشقا ئىشلىتىلمىسە كېرەكسىز پاختىغا ئايلىنىپ قالىدۇ . جانلىق ئەمگەك بۇ نەرسىلەرنى تۇتۇشى ، ئۇلارنى ئۆلۈك ھالدىن تىرىلدۈرۈشى ، ئۇلارنى پەقەت ئېھتىمالدىكى



ئىستېمال قىممەتلىرىدىن رېئال ۋە رول ئوينايدىغان ئىستېمال قىممەتلىرىگە ئايلاندۇرۇشى لازىم . ئۇلارنى ئەمگەك ئوتى قاپسىۋالىدۇ ، ئەمگەك ئۆزىنىڭ تېنى قىلىۋالىدۇ ، ئۇنىڭغا كۈچ-قۇۋۋەت بېغىشلاپ ئەمگەك جەريانىدا ئۆزلىرىنىڭ ئۇقۇمى ۋە ۋەزىپىسىگە مۇۋاپىق ۋەزىپىنى ئورۇنلايدىغان قىلىدۇ ، ئۇلار ئىستېمال قىلىنىسىمۇ ، مەقسەتلىك تۈردە ، يېڭى ئىستېمال قىممىتىنى ، يېڭى مەھسۇلاتنى ھاسىل قىلىدىغان ئامىللار سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىنىدۇ ، بۇ يېڭى ئىستېمال قىممەتلىرى ۋە يېڭى مەھسۇلاتلار ياكى تۇرمۇش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە شەخسىي ئىستېمال ساھەسىگە كىرىدۇ ، ياكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە يېڭى ئەمگەك جەريانىغا كىرىدۇ .

دېمەك ، مەۋجۇت مەھسۇلاتلار ئەمگەك جەريانىنىڭ نەتىجىسىلا بولۇپ قالماستىن ، بەلكى ئەمگەك جەريانىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنىڭ شەرتى بولىدىغان بولسا ، ئۇ ھالدا ، يەنە بىر تەرەپتىن ، مەھسۇلاتلارنىڭ ئەمگەك جەريانىغا كىرىشى ، شۇنىڭ ئارقىسىدا جانلىق ئەمگەك بىلەن ئۇچرىشىشى ئىلگىرىكى ئەمگەكنىڭ بۇ مەھسۇلاتلىرىنى ئىستېمال قىممىتى تەرىقىسىدە ساقلاپ قېلىش ۋە رېئاللاشتۇرۇشنىڭ بىردىنبىر ۋاستىسى بولىدۇ .

ئەمگەك ئۆزىنىڭ ماددىي ئامىللىرىنى يەنى ئەمگەك ئوبيېكتى ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ئىستېمال قىلىدۇ ، ئۇلارنى يالماپ يۇتۇۋېتىدۇ ، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئۇ ئىستېمال جەريانى بولىدۇ . بۇنداق ئۈنۈملۈك ئىستېمال شەخسىي ئىستېمالدىن شۇنىڭ بىلەن پەرق قىلىدۇكى ، شەخسىي ئىستېمال مەھسۇلاتلارنى جانلىق شەخسنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىدۇ ، ئۈنۈملۈك ئىستېمال بولسا مەھسۇلاتلارنى ئەمگەكنىڭ يەنى جانلىق

شەخس جارى قىلدۇرىدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، شەخسىي ئىستېمالنىڭ مەھسۇلى ئىستېمالچىنىڭ ئۆزى بولىدۇ. ئۈنۈملۈك ئىستېمالنىڭ نەتىجىسى ئىستېمالچىدىن پەرق قىلىدىغان مەھسۇلات بولىدۇ.

ئەمگەك ۋاسىتىلىرى بىلەن ئەمگەك ئوبيېكتىنىڭ ئۆزى مەھسۇلات بولىدىكەن، ئەمگەك مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن مەھسۇلات ئىستېمال قىلىدۇ، ياكى مەھسۇلاتلاردىن مەھسۇلاتلارنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە پايدىلىنىدۇ. لېكىن، خۇددى ئەمگەك جەريانى دەسلەپتە ئادەم بىلەن ئادەمنىڭ ياردىمىسىز مەۋجۇت بولغان يەر ئوتتۇرىسىدا يۈز بەرگىنىدەك، تەبىئىي مەۋجۇت بولغان، تەبىئەت ماددىلىرى بىلەن ئىنسان ئەمگىكىنىڭ قوشۇلمىسى بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ھازىرمۇ ئەمگەك جەريانىدا بولىۋاتىدۇ.

ئەمگەك جەريانى، بىز يۇقىرىدا[1] بايان قىلغىنىمىزدەك ئۇنىڭ ئاددىي، ئابستراكت ئامىل ئىكەنلىكىدىن ئېيتقاندا، ئىستېمال قىممىتىنى يارىتىدىغان مەقسەتلىك ھەرىكەت، ئىنسانىيەتنىڭ ئېھتىياجى ئۈچۈن تەبىئەتتىكى نەرسىلەرنى ئىگىلەش، ئادەم بىلەن تەبىئەت ئوتتۇرىسىدىكى ماددا ئالمىشىشىنىڭ ئومۇمىي شەرتى، ئىنسانلار ھاياتىنىڭ مەڭگۈلۈك تەبىئىي شەرتى، شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇ ئىنسانلار ھاياتىنىڭ ھېچقانداق شەكلىگە باغلىق ئەمەس، بەلكى ئەكسىچە، ئىنسانلار ھاياتىنىڭ بارلىق ئىجتىمائىي شەكىللىرىگە ئورتاق. شۇڭا، بىر ئەمگەكچىنىڭ باشقا بىر ئەمگەكچى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ئۈستىدە توختىلىپ ئولتۇرۇشىمىزنىڭ ھاجىتى

① مۇشۇ تومنىڭ 331 — 338-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



يوق. بىر تەرەپ ئادەم ۋە ئۇنىڭ ئەمگىكى، يەنە بىر تەرەپ تەبىئەت ۋە ئۇنىڭ ماددىلىرى، — شۇنىڭ ئۆزى كۇپايە قىلىدۇ. بۇغداينىڭ تەمىگە قاراپ، ئۇنى كىم تېرىغانلىقىنى بىلەلمىگىنىمىزگە ئوخشاش، ئەمگەك جەريانىغا قاراپ، ئۇنىڭ قانداق شارائىتتا بولغانلىقىنى؛ قۇللارغا نازارەت قىلغۇچىنىڭ دەھشەتلىك قامچىسى ئاستىدا بولغانلىقى، ياكى كاپىتالىستنىڭ مۇدھىش نەزىرى ئاستىدا بولغانلىقىنى؛ سىنسىناتۇس ئۆزىنىڭ بىرنەچچە مو يېرىنى تېرىيدىغان ئەھۋالدا بولغانلىقى، ياكى ياۋايى ئادەملەر يىرتقۇچ ھايۋانلارنى تاش بىلەن ئۆلتۈرىدىغان ئەھۋالدا بولغانلىقىنى بايقىيالمايمىز.[9]

ئەمدى بىز كەلگۈسىدىكى كاپىتالىستىمىزغا قايتايلى. بىز بۇ كاپىتالىستتىن ئۇ تاۋار بازىرىدىن ئەمگەك جەريانى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان بارلىق ئامىللارنى: ماددىي ئامىللار ۋە ئادەم ئامىللىرىنى يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچلىرىنى سېتىۋالغاندىن كېيىن ئايرىلغان ئىدۇق. ئۇ ئۆزىنىڭ ئالاھىدە كەسپى (مەسىلەن، يىپ ئىگىرىش، ئۆتۈك تىكىش ۋە باشقىلار) گە لايىق بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچلىرىنى كەسپكە پىششىق مۇغەمبەر كۆزلىرى بىلەن تاللاپ چىقتى. شۇنداق قىلىپ، بىزنىڭ كاپىتالىستىمىز ئۆزى سېتىۋالغان تاۋارنى، ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلىشقا

(9) توررېنس شاڭشياۋ لوگىكىغا ئىنتايىن ئۇيغۇن بۇ ئاساس بويىچە، ياۋايى ئادەملەر ئىشلەتكەن تاشتىن كاپىتالنىڭ باشلىنىشىنى تاپىدۇ. «ياۋايى ئادەمنىڭ ئۆزى قوغلاپ كېتىۋاتقان يىرتقۇچ ھايۋانغا ئاتقان بىرىنچى تېشىدىن، قولى بىلەن ئۈزەلمىگەن مېۋىنى ئېلىش ئۈچۈن ئاتقان بىرىنچى توقمىقىدىن بىر نەرسىنى ئۆزلەشتۈرۈۋېلىش ئۈچۈن باشقا بىر نەرسىنى ئىگەللىگەنلىكىنى كۆرىمىز. شۇنداق قىلىپ كاپىتالنىڭ باشلىنىشىنى بايقايمىز.» (ر. توررېنس «بايلىقنىڭ ھاسىل قىلىنىشى توغرىسىدا»، 70-، 71-بەتلەر) نېمە ئۈچۈن ئىنگلىز تىلىدا stock دېگەن سۆزنىڭ كاپىتال دېگەن سۆز بىلەن مەنىداش سۆز بولۇپ قالغانلىقىنى ئاشۇ بىرىنچى توقماق [stock] بىلەن چۈشەندۈرۈپ بېرىشكە بولار.

كىرىشىدۇ ؛ يەنى ئەمگەك كۈچىنىڭ ھۆددىگىرى بولغان ئىشچىنى ئۆزىنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىستېمال قىلىشقا سالىدۇ . ئەلۋەتتە ، ئەمگەك جەريانىنىڭ ئومۇمىي خاراكتېرى ئىشچىنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئەمەس ، بەلكى كاپىتالىست ئۈچۈن ئەمگەك قىلىۋاتقانلىقى بىلەن ئۆزگىرىپ كەتمەيدۇ . شۇنىڭدەك ئۆتۈك تىكىش ياكى يىپ ئېگىرىشتىكى مۇئەييەن شەكىل ۋە ئۇسۇل دەسلەپتە كاپىتالىستنىڭ قول سېلىشى بىلەن ئۆزگىرىپ كەتمەيدۇ . دەسلەپتە ، كاپىتالىست بازاردىن قانداق ئەمگەك كۈچىنى تاپسا شۇنداق ئەمگەك كۈچىنى ئىشلىتىدۇ ، شۇڭا ئەمگەك تېخى كاپىتالىست بولمىغان چاغدا قانداق بولغان بولسا ، كاپىتالىست شۇنداق ئەمگەكنى قوللىنىدۇ . ئەمگەكنىڭ كاپىتالغا بويسۇنۇشى ئارقىسىدا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزىدە بولىدىغان ئۆزگىرىش كېيىن يۈز بېرىدۇ ، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئۇ كېيىن تەكشۈرۈلىدۇ .

ئەمگەك جەريانى كاپىتالىستنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلىش جەريانى ئىكەنلىكىدىن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭدا ئىككى ئالاھىدە ئەھۋال كېلىپ چىقىدۇ .

ئىشچى كاپىتالىستنىڭ نازارىتى ئاستىدا ئەمگەك قىلىدۇ ، ئۇنىڭ ئەمگىكى كاپىتالىستقا مەنسۇپ بولىدۇ . كاپىتالىست ئەمگەكنىڭ نورمال ئېلىپ بېرىلىشىغا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مەقسەتكە مۇۋاپىق ئىشلىتىلىشىگە يەنى خام ئەشيالارنىڭ ئىسراپ قىلىنماسلىقىغا ، ئەمگەك قوراللىرىنىڭ ئاسرىلىشىغا يەنى ئەمگەك قوراللىرىنىڭ بۇزۇلۇشى ئەمگەك ئىستېمالىدا تېگىشلىك دەرىجىدىلا بولۇشىغا نازارەت قىلىپ تۇرىدۇ .

ئۇنىڭدىن قالسا ، مەھسۇلات ئۆزىنى بىۋاستە ئىشلەپچىقارغان



ئىشچىنىڭ مۈلكى ئەمەس ، بەلكى كاپىتالىستنىڭ مۈلكى . كاپىتالىست ، مەسىلەن ، ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك قىممىتىنى تۆلەيدۇ . شۇنداق قىلىپ ، بىر كۈنلۈك ئىجارىگە بېرىلگەن باشقا ھەرقانداق تاۋار ( مەسىلەن ، بىر ئات) دەك بۇ بىر كۈندە ئەمگەك كۈچى كاپىتالىستنىڭ ئىختىيارىدا بولىدۇ . تاۋارنى ئىستېمال قىلىش ئۇنى سېتىۋالغۇچىنىڭ ئىختىيارىدا بولىدۇ ؛ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى بېرىدۇ ، ئەمەلىيەتتە ئۆزى ساتقان ئىستېمال قىممىتىنىلا بېرىدۇ . ئۇ كاپىتالىستنىڭ كارخانىسىغا كىرگەن چاغدىن باشلاپ ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىممىتى يەنى ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلىش ۋە ئەمگەك كاپىتالىستقا مەنسۇپ بولىدۇ . كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىپ ، ئەمگەكنىڭ ئۆزىنى جانلىق ئېچىتقۇ قىلىپ ، ئۆزىگە تەۋە بولغان ، مەھسۇلاتنى شەكىللەندۈرىدىغان تۈرلۈك ئۆلۈك ئامىللارغا قوشىدۇ . كاپىتالىستنىڭ نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا ، ئەمگەك جەريانى پەقەت ئۆزى سېتىۋالغان ئەمگەك كۈچىدىن ئىبارەت تاۋارنى ئىستېمال قىلىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ ، بىراق ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئەمگەك كۈچىگە قوشقاندىلا ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلالايدۇ . ئەمگەك جەريانى— كاپىتالىست سېتىۋالغان تۈرلۈك نەرسىلەر ئوتتۇرىسىدىكى ، ئۇنىڭ ئىلكىدىكى نەرسىلەر ئوتتۇرىسىدىكى جەريان . شۇنىڭ ئۈچۈن ، بۇ جەرياننىڭ مەھسۇلاتلىرىمۇ ، خۇددى ئۇنىڭ هاراق كۆلچىكىدە ئېچىتىش جەريانىدا تۇرغان مەھسۇلاتقا ئوخشاشلا ئۇنىڭ ئىلكىدە بولىدۇ . (10)

(10) «مەھسۇلاتلار كاپىتالغا ئايلىنىشتىن بۇرۇنلا ئۆزلەشتۈرۈۋېلىنىدۇ؛ بۇنداق ئايلىنىش مەھسۇلاتلارنى ئۇنداق ئۆزلەشتۈرۈلۈشتىن قۇتۇلدۇرمايدۇ.» (شېربۇلىيې «باي ياكى

## 2 . قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانى

مەھسۇلات كاپىتالىستنىڭ ئىلكىدىكى نەرسە بىرخىل ئىستېمال قىممىتى ، مەسىلەن ، كاللەك يىپ ، ئۆتۈك ۋە باشقىلار . مەسىلەن ، ئۆتۈك مەلۇم مەنىدە ئىجتىمائىي تەرەققىياتنىڭ ئاساسىنى تەشكىل قىلسىمۇ ، كاپىتالىستىمىز بىر قەتئىي تەرەققىيپەرۋەر كاپىتالىست بولسىمۇ ، لېكىن ئۇنىڭ ئۆتۈك تىكىشتىكى مەقسىتى ئۆتۈكنىڭ ئۆزى ئەمەس . تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئۆزى ھەرگىز كىشىلەر ياخشى كۆرىدىغان نەرسە ئەمەس . بۇ يەردە ئىستېمال قىممىتى ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ ماددىي ئاساسى ۋە ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ ھۆددىگىرى بولغانلىقى ۋە بەلكى پەقەت شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈنلا ئىشلەپچىقىرىلىدۇ . بىزنىڭ كاپىتالىستىمىز تۆۋەندىكى ئىككى نەرسىگە كۆڭۈل بۆلىدۇ . بىرىنچىدىن ، ئۇ ئالماشتۇرۇش قىممىتىگە ئىگە بولغان ئىستېمال قىممىتىنى ،

گادايى» ، 1841-يىل پارىژ نەشرى ، 54-بەت) «پرولېتارلار مەلۇم مىقداردىكى تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى ساتىدۇ ، بۇنىڭ بىلەن مەھسۇلاتلارغا بولغان ھەرقانداق تەڭ بەھرىمەن بولۇشتىن تامامەن ۋاز كېچىدۇ . مەھسۇلاتلارنىڭ ئۆزلەشتۈرۈلۈشى بۇرۇنقىدەك بولىۋەرمەيدۇ ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان پۈتۈن مۇناسىۋەتتى بىلەن ئۆزگىرىپ كەتمەيدۇ . مەھسۇلات پۈتۈنلەي خام ئەشيا ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى يەتكۈزۈپ بەرگەن كاپىتالىستقا تەۋە بولىدۇ . بۇ ــ ئۆزلەشتۈرۈش قانۇنىيىتىدىن كېلىپ چىققان قەتئىي نەتىجە ، ئەكسىچە بۇ قانۇنىيەتنىڭ تۈپ پرىنسىپى بولسا ھەربىر ئەمگەكچى ئۆز مەھسۇلاتىغا مەخسۇس ئىگىدارلىق قىلىش ھوقۇقىغا ئىگە بولۇشتىن ئىبارەت ئىدى . » (يۇقىرىدىكى كىتاب ، 58-بەت) جېمس مىل «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى»نىڭ 70- ، 71-بەتلىرىدە مۇنداق دەپ يازىدۇ : «ئىشچى ئىش ھەققى ئۈچۈن ئەمگەك قىلغىنىدا ، كاپىتالىست كاپىتالنىڭلا ئەمەس (بۇ يەردە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ) ، بەلكى ئەمگەكنىڭمۇ ئىگىسى بولىدۇ . مۇبادا ئادەتتە قىلىنغىنىدەك ، ئىش ھەققى ئۈچۈن تۆلىنىدىغان نەرسىلەرمۇ كاپىتال ئۇقۇمىغا كىرگۈزۈلىدىغان بولسا ، ئۇ ھالدا ، كاپىتالدىن ئايرىلغان ھالدا ئەمگەك ئۈستىدە سۆز ئېچىش بىمەنىلىك بولىدۇ . مۇشۇ مەنىدە ، كاپىتال دېگەن سۆز كاپىتالنىمۇ ، ئەمگەكنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . »



سېتىلىدىغان نەرسىنى ، تاۋارنى ئىشلەپچىقارماقچى بولىدۇ . ئىككىنچىدىن ، ئۇ ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارنىڭ قىممىتىنى شۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىشقا كەتكەن تۈرلۈك تاۋارلارنىڭ يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ ــ ئۇلارنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن تاۋار بازىرىدا ئالدىن تۆلىگەن ھەقىقىي پۇلنىڭ ــ قىممىتىنىڭ ئومۇمىي يىغىندىسىدىن ئاشۇرۇۋەتمەكچى بولىدۇ . ئۇ ئىستېمال قىممىتىلا ئەمەس ، بەلكى تاۋار ئىشلەپچىقارماقچى بولىدۇ ، ئىستېمال قىممىتىلا ئەمەس ، بەلكى قىممەت ئىشلەپچىقارماقچى بولىدۇ ، قىممەتلا ئەمەس ، بەلكى قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقارماقچى بولىدۇ .

بۇ يەردە گەپ تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈستىدە بولۇۋاتقانلىقى ئۈچۈن ، ھەقىقەتەن بىزنىڭ ھازىرغىچە جەرياننىڭ بىر تەرىپىنىلا تەكشۈرگەنلىكىمىز كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇ . خۇددى تاۋارنىڭ ئۆزى ئىستېمال قىممىتى بىلەن قىممەتنىڭ بىرلىكى بولغىنىغا ئوخشاش ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىمۇ جەزمەن ئەمگەك جەريانى بىلەن قىممەت ھاسىل قىلىش جەريانىنىڭ بىرلىكى بولىدۇ .

ئەمدى بىز ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى قىممەت ھاسىل قىلىش جەريانى سۈپىتىدە تەكشۈرۈپ چىقىمىز .

بىزگە مەلۇمكى ، ھەربىر تاۋارنىڭ قىممىتى ئۇنىڭ ئىستېمال قىممىتىدە بويۇملاشقان ئەمگەكنىڭ مىقدارى بىلەن ، شۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ .[1] بۇ ، ئەمگەك جەريانىنىڭ نەتىجىسى سۈپىتىدە كاپىتالىستىمىزگە تەئەللۇق بولغان

[1] مۇشۇ تومنىڭ 78-بېتىگە قاراڭ . ــ تۈزگۈچىدىن

مەھسۇلاتقىمۇ مۇۋاپىق كېلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئالدى بىلەن بۇ مەھسۇلاتتا بۇيۇملاشقان ئەمگەكنى ھېسابلاپ چىقىش لازىم.

بۇ مەھسۇلاتنى كاللەك يىپ دەپ پەرەز قىلايلى.

كاللەك يىپ ئىشلەش ئۈچۈن ئالدى بىلەن خام ئەشيا، مەسىلەن، 10 قاداق پاختا كېرەك بولىدۇ، پاختىنىڭ قىممىتىنىڭ قانچە ئىكەنلىكىنى بۇ يەردە سۈرۈشتۈرۈپ ئولتۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق. چۈنكى كاپىتالىست ئۇنى بازاردا ئۆز قىممىتى بويىچە، مەسىلەن، 10 شىللىڭغا ئالغان، پاختىنى ئىشلەپچىقىرىشقا كەتكەن ئەمگەك پاختىنىڭ باھاسىدا ئومۇمىي ئىجتىمائىي ئەمگەك بولۇپ ئىپادىلەنگەن. بىز يەنە مۇنداق پەرەز قىلايلى: پاختىنى پىششىقلاپ ئىشلەشتە سەرپ قىلىنغان ئۈرچۈقنىڭ مىقدارى يىپ ئىگىرىشتە ئىشلىتىلگەن باشقا بارلىق ئەمگەك ۋاسىتىلىرىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان بولسۇن، ئۇنىڭ قىممىتى 2 شىللىڭ بولسۇن. ئەگەر 12 شىللىڭلىق سومما 24 ئەمگەك سائىتىنىڭ ياكى 2 ئىش كۈنىنىڭ مەھسۇلى بولىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا، ھەممىدىن ئاۋۋال كاللەك يىپتا 2 ئىش كۈنى بۇيۇملاشقان دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىشقا بولىدۇ.

پاختا تۈسىنى ئۆزگەرتىدۇ. ئۈرچۈقلارنىڭ سەرپ قىلىنغان مىقدارى پۈتۈنلەي تۈگەيدۇ، لېكىن بىز بۇنداق ئەھۋالغا قاراپ قايمۇقۇپ قالماسلىقىمىز كېرەك. ئەگەر 40 قاداق كاللەك يىپنىڭ قىممىتى = 40 قاداق پاختىنىڭ قىممىتى + 1 ئۈرچۈقنىڭ قىممىتى بولسا، يەنى بۇ تەڭلىكنىڭ ئىككى تەرىپىدىكى مەھسۇلاتلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى ئۈچۈن ئوخشاش ئەمگەك ۋاقتى زۆرۈر بولىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا، ئومۇمىي قىممەت قانۇنىيىتى بويىچە، 10 قاداق كاللەك يىپ 10 قاداق پاختا بىلەن $\frac{1}{4}$



ئۈرچۈقنىڭ قىممەتدىشى بولىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا، ئوخشاش بىر ئەمگەك ۋاقتى بىر قېتىم ئىستېمال قىممىتى بولغان كاللەك يىپتا، يەنە بىر قېتىم ئىستېمال قىممىتى بولغان پاختا بىلەن ئۈرچۈقتا گەۋدىلەنگەن بولىدۇ. دېمەك، قىممەت مەيلى كاللەك يىپتا، ئۈرچۈقتا ياكى پاختىدا ئىپادىلەنسۇن، بەرىبىر ئوخشاش. ئۈرچۈق بىلەن پاختا ئەمدى بىر-بىرىنىڭ يېنىدا جىم تۇرىۋەرمەيدۇ، بەلكى ئىگىرىش جەريانىدا بىر-بىرى بىلەن بىرلىشىپ كېتىدۇ، بۇنداق بىرلىشىش ئۇلارنى ئىستېمال شەكىللىرىنى ئۆزگەرتىپ، كاللەك يىپقا ئايلاندۇرىدۇ. لېكىن بۇنداق ئەھۋال ئۇلارنىڭ ئاددىي ئالماشتۇرۇش ئارقىسىدا ئۆز قىممەتدىشى بولغان كاللەك يىپقا ئالماشقىنىغا ئوخشاش، ئۇلارنىڭ قىممىتىگە تەسىر يەتكۈزمەيدۇ.

پاختا ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى پاختىنى خام ئەشيا قىلغان كاللەك يىپنى ئىشلەش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ، شۇڭا ئۇ كاللەك يىپنىڭ ئىچىگە قوشۇلۇپ كېتىدۇ. ئۈرچۈقنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىمۇ شۇنداق بولىدۇ، چۈنكى ئۈرچۈق ئۇپرىماي ياكى سەرپ قىلىنماي تۇرۇپ، پاختىنىڭ يىپ قىلىپ ئىگىرىلىشى مۇمكىن ئەمەس. [11]

شۇنىڭ ئۈچۈن، كاللەك يىپنىڭ قىممىتىنى يەنى كاللەك يىپنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنى تەكشۈرگەندە، زامان ۋە ماكان جەھەتتە بىر-بىرىدىن ئايرىلىدىغان تۈرلۈك ئالاھىدە ئەمگەك جەريانلىرىنى يەنى پاختىنىڭ ئۆزىنى ۋە

(11) «تاۋارنىڭ قىممىتىگە ئۇنىڭغا بىۋاسىتە سەرپ قىلىنغان ئەمگەكلا ئەمەس، بەلكى بۇنداق ئەمگەككە ياردەملەشكۈچى ئەسۋابلار، قوراللار ۋە بىنالارغا سەرپ قىلىنغان ئەمگەكمۇ تەسىر كۆرسىتىدۇ.» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى»، 1821-يىل لوندون 3-نەشرى، 1-باب، 16-بەت)

سەرپ قىلىنغان ئۇرچۇق مىقدارىنى ئىشلەپچىقىرىشتا جەزمەن ئورۇنلىنىدىغان ئەمگەك جەريانلىرىنى، ئاخىرىدا پاختا ۋە ئۇرچۇق بىلەن كاللەك يىپ ئىگىرىشتە ئورۇنلىنىدىغان ئەمگەك جەريانلىرىنى ئوخشاش بىر خىل ئەمگەك جەريانىنىڭ كەينى-كەينىدىن كېلىدىغان تۈرلۈك باسقۇچلىرى دەپ قاراشقا بولىدۇ. كاللەك يىپقا قوشۇلغان پۈتۈن ئەمگەك ئىلگىرىكى ئەمگەك بولىدۇ. كاللەك يىپنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان ئامىللارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى ئاللىقاچان ئۆتۈپ كەتكەن، بۇرۇن ئورۇنلانغان بولىدۇ، ئاخىرقى جەريان بولغان يىپ ئىگىرىشتە بىۋاسىتە سەرپ قىلىنغان ئەمگەك بولسا ھازىرغا يېقىن، ھازىر ئورۇنلانغان بولىدۇ، بۇنداق ئەھۋالنىڭ ھېچقانداق كارايىتى يوق. ئەگەر بىر ئۆي سېلىش ئۈچۈن مەلۇم مىقداردىكى ئەمگەك، مەسىلەن، 30 ئىش كۈنى زۆرۈر بولسا، 30-ئىش كۈنى 1-ئىش كۈنىگە قارىغاندا 29 كۈن كېيىن بولغانلىقى بىلەن، بۇ ئۆيگە كەتكەن ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئومۇمىي سانى ئۆزگىرىپ كەتمەيدۇ. دېمەك، ئەمگەك ماتېرىياللىرى ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرى ئىچىدىكى ئەمگەك ۋاقتىنى يىپ ئىگىرىش جەريانىنىڭ ئىلگىرىكى باسقۇچىدا سەرپ قىلىنغان، ئاخىرىدا يىپ ئىگىرىش شەكلىدە قوشۇلغان ئەمگەكتىن ئىلگىرى سەرپ قىلىنغان دەپ قاراشقا پۈتۈنلەي بولىدۇ.

شۇنداق قىلىپ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ يەنى پاختا بىلەن ئۇرچۇقنىڭ 12 شىللىڭلىق باھادا ئىپادىلەنگەن قىممىتى كاللەك يىپ قىممىتىنىڭ ياكى مەھسۇلات قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولىدۇ.

لېكىن بۇ يەردە ئىككى شەرت ھازىرلىنىشى كېرەك. بىرىنچىدىن، پاختا بىلەن ئۇرچۇق ئەمەلىيەتتە ئىستېمال



قىممىتىنى يارىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىشى كېرەك. بىز كەلتۈرگەن مىسالدا، پاختا بىلەن ئۇرچۇقتىن كاللەك يىپ ئىشلەپچىقىرىلىشى كېرەك. قىممەت ئۈچۈن ئېيتقاندا، قانداق ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئۇنىڭ ھۆددىگىرى بولۇشى بەرىبىر ئوخشاش، لېكىن مەلۇم بىر ئىستېمال قىممىتى ئۇنىڭ ھۆددىگىرى بولۇشى كېرەك. ئىككىنچىدىن، بۇنىڭغا پەقەت مۇئەييەن ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدىكى زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى سەرپ قىلىنغان دەپ پەرەز قىلىنىشى كېرەك. ئەگەر 1 قاداق يىپ ئىگىرىش ئۈچۈن پەقەت 1 قاداق پاختا كېرەك بولسا، ئۇ ھالدا، 1 قاداق يىپ ئىگىرىش ئۈچۈن پەقەت 1 قاداق پاختا سەرپ قىلىنىشى كېرەك، ئۇرچۇقتىمۇ شۇنداق بولۇشى كېرەك. ئەگەر كاپىتالىست قۇرۇق خىيالغا بېرىلىپ، تۆمۈر ئۇرچۇقنىڭ ئورنىغا ئالتۇن ئۇرچۇق ئىشلەتمەكچى بولسا، ئۇنىڭدىمۇ كاللەك يىپنىڭ قىممىتىگە پەقەت ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك يەنى تۆمۈر ئۇرچۇق ئىشلەش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى ھېسابلىنىدۇ.

ئەمدى بىز كاللەك يىپ قىممىتىنىڭ قانچىلىك قىسمى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن يەنى پاختا بىلەن ئۇرچۇقتىن ھاسىل بولىدىغانلىقىنى بىلدۇق. بۇ قىسىم قىممەت 12 شىللىڭغا، 2 ئىش كۈنىنىڭ بۇيۇملىشىشىغا تەڭ. ئەمدى يىپ ئىگىرىش ئىشچىسىنىڭ ئەمگىكىنىڭ پاختىغا قوشۇلغان قىممەت قىسمىنى تەكشۈرىمىز.

ئەمدى بىز بۇ ئەمگەكنى ئەمگەك جەريانىنى تەكشۈرگەن ۋاقىتتىكىدىن پۈتۈنلەي باشقىچە نۇقتىدىن تەكشۈرىمىز. ئەمگەك جەريانىنى تەكشۈرگەندە پاختىنى كاللەك يىپقا ئايلاندۇرۇش كۆزدە تۇتۇلغان مەقسەتلىك ھەرىكەت ئۈستىدە توختالغان ئىدۇق. باشقا

ھەممە شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، ئەمگەك قانچىكى مەقسەتكە لايىق بولسا، كاللەك يىپ شۇنچە ياخشى بولىدۇ. يىپ ئىگىرىش ئىشچىسىنىڭ ئەمگىكى— باشقا ئۈنۈملۈك ئەمگەككە ئوخشىمايدىغان ئالاھىدە ئۈنۈملۈك ئەمگەك. بۇنداق پەرق سۇبيېكتىپ جەھەتتىمۇ، ئوبيېكتىپ جەھەتتىمۇ كۆرۈلىدۇ، يەنى يىپ ئىگىرىشتىكى ئالاھىدە مەقسەتتە، ئالاھىدە مەشغۇلات ئۇسۇلىدا، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئالاھىدە خاراكتېرىدە، ئۇنىڭ مەھسۇلاتىنىڭ ئالاھىدە ئىستېمال قىممىتىدە ئىپادىلىنىدۇ. پاختا بىلەن ئۇرچۇق يىپ ئىگىرىش ئەمگىكىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىسى بولىدۇ، لېكىن ئۇلاردىن بۇرما نولۇق زەمبىرەك ياسىغىلى بولمايدۇ. ئەكسىچە، يىپ ئىگىرىش ئىشچىسىنىڭ ئەمگىكى قىممەت ھاسىل قىلىدىغان ئەمگەك، قىممەت مەنبەسى ئىكەنلىكىدىن ئېيتقاندا، ئۇ زەمبىرەك نورىنى ئىشلەيدىغان ئىشچىنىڭ ئەمگىكىدىن ھېچقانداق پەرق قىلمايدۇ، ئۇنىڭغا يەنىمۇ يېقىنراق بولغان مىسالنى ئېلىپ ئېيتساق، پاختىكار بىلەن ئۇرچۇقنىڭ كاللەك يىپ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدە گەۋدىلەنگەن ئەمگىكىدىن ھېچقانداق پەرق قىلمايدۇ. پەقەت مۇشۇنداق ئوخشاشلىق بولغانلىقى ئۈچۈن، پاختا يېتىشتۈرۈش، ئۇرچۇق ياساش ۋە يىپ ئىگىرىش ئوخشاش بىر ئومۇمىي قىممەتنىڭ يەنى كاللەك يىپ قىممىتىنىڭ بىر-بىرىدىن مىقدار جەھەتتىلا پەرق قىلىدىغان قىسىملىرىنى تەشكىل قىلالايدۇ. بۇ يەردە ئەمدى گەپ ئەمگەكنىڭ سۈپىتى يەنى ئەمگەكنىڭ خاراكتېرى ۋە مەزمۇنى ئۈستىدە ئەمەس، بەلكى پەقەت ئۇنىڭ مىقدارى ئۈستىدە بولىۋاتىدۇ. ئەمگەكنىڭ مىقدارىنى ھېسابلاش ئاسان. بىز يىپ ئىگىرىش ئەمگىكى ئاددىي ئەمگەك، ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەك دەپ پەرەز قىلايلى. بىز بۇنىڭ



ئەكسىچە پەرەز قىلىنغاندىمۇ مەسىلىگە قىلچە تەسىر كۆرسەتمەيدىغانلىقىنى كېيىن بىلىمىز.[1]

ئەمگەك جەريانىدا، ئەمگەك ئۈزلۈكسىز تۈردە پائالىيەت شەكلىدىن مەۋجۇدىيەت شەكلىگە، ھەرىكەت شەكلىدىن ماددا شەكلىگە ئۆتىدۇ. بىر سائەت ۋاقىت توشقاندا، يىپ ئىگىرىش ھەرىكىتى مۇئەييەن مىقداردا كاللەك يىپ بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگەك يەنى بىر ئەمگەك سائىتى پاختىدا بۇيۇملىشىدۇ. ئەمگەك سائىتى دېگىنىمىز يىپ ئىگىرىش ئىشچىسىنىڭ ھاياتىي كۈچىنىڭ بىر سائەتتە سەرپ قىلىنىشى بولىدۇ، چۈنكى بۇ يەردە يىپ ئىگىرىش ئەمگىكىنىڭ ئەھمىيىتى ئۇنىڭ يىپ ئىگىرىشتىن ئىبارەت ئالاھىدە ئەمگەك بولغانلىقىدا ئەمەس، بەلكى پەقەت ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپ قىلىنغانلىقىدا.

جەريانىنىڭ داۋامىدا، يەنى پاختا كاللەك يىپقا ئايلاندۇرۇلغان چاغدا، پەقەت ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ سەرپ قىلىنغانلىقى بۇ يەردە ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە. ئەگەر نورمال يەنى ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا، بىر ئەمگەك سائىتىدە a قاداق پاختا b قاداق كاللەك يىپقا ئايلاندۇرۇلۇشى لازىم بولسا، ئۇ ھالدا، پەقەت 12×a قاداق پاختىنى 12×b قاداق كاللەك يىپقا ئايلاندۇرىدىغان ئىش كۈنىلا 12 سائەتلىك ئىش كۈنى بولىدۇ. چۈنكى پەقەت ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىلا قىممەتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان ئەمگەك ۋاقتى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ئەمگەكنىڭ ئۆزىگە ئوخشاشلا، بۇ يەردە، خام ئەشيامۇ،

[1] مۇشۇ تومنىڭ 270 – 271-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

مەھسۇلاتىمۇ ئەسلىي مەنىدىكى ئەمگەك جەريانى نۇقتىسىدىن تەكشۈرگەن ۋاقتىمىزدىكىگە پۈتۈنلەي ئوخشىمايدۇ. خام ئەشيا بۇ يەردە پەقەت مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگەكنى سىڭدۈرگۈچى بولۇپ خىزمەت قىلىدۇ. بۇنداق سىڭدۈرۈش ئارقىسىدا، خام ئەشيا ئىش يۈزىدە كالالەك يىپقا ئايلىنىدۇ، چۈنكى ئەمگەك كۈچى يىپ ئىگىرىش شەكلىدە سەرپ قىلىنىدۇ ۋە خام ئەشياغا قوشۇلىدۇ. مەھسۇلات بولغان كالالەك يىپ ئەمدى پەقەت پاختىغا سىڭىپ كەتكەن ئەمگەكنى ئۆلچىگۈچى بولۇپ خىزمەت قىلىدۇ. ئەگەر 1 سائەت ئىچىدە $1\frac{2}{3}$ قاداق پاختا كالالەك يىپ قىلىپ ئىگىرىلسە، ياكى $1\frac{2}{3}$ قاداق كالالەك يىپقا ئايلاندۇرۇلسا، ئۇ ھالدا، 10 قاداق كالالەك يىپ 6 ئەمگەك سائىتىنى سىڭدۈرگەن بولىدۇ. تەجرىبە بىلەن بەلگىلىنىدىغان مۇئەييەن مەھسۇلات مىقدارى ئەمدىلىكتە پەقەت مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگەكتىن، مۇئەييەن مىقداردىكى ئۇيۇغان ئەمگەك ۋاقتىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ. ئۇلار پەقەت بىر سائەتلىك، ئىككى سائەتلىك، بىر كۈنلۈك ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ بۇيۇملاشتۇرۇلۇشىدىن ئىبارەت.

خۇددى ئەمگەك ئوبيېكتىنىڭ ئۆزىنىڭ مەھسۇلات، خام ئەشيا بولغانلىقى ھېچقانداق ئەھمىيەتكە ئىگە بولمىغىنىدەك، ئەمگەكنىڭ يىپ ئىگىرىش ئەمگىكى بولغانلىقى، ئۇنىڭ خام ئەشياسى پاختا بولغانلىقى، ئۇنىڭ مەھسۇلاتى كالالەك يىپ بولغانلىقىمۇ بۇ يەردە ھېچقانداق ئەھمىيەتكە ئىگە ئەمەس. ئەگەر ئىشچى يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىدا ئەمەس، بەلكى كۆمۈر كانىدا ئىشلەيدىغان بولسا، ئەمگەك ئوبيېكتى بولغان كۆمۈر تەبىئىي مەۋجۇت بولغان بولىدۇ. لېكىن، كاندىن قېزىۋېلىنغان مۇئەييەن مىقداردىكى، مەسىلەن، بىر سېنتنېر كۆمۈر يەنىلا مۇئەييەن مىقداردىكى سىڭدۈرۈلگەن



ئەمگەك بولىدۇ.

ئەمگەك كۈچى سېتىلغاندا، ئۇنىڭ كۈنلۈك قىممىتى = 3 شىللىڭ بولسا، بۇ 3 شىللىڭدا 6 ئەمگەك سائىتى گەۋدىلەنگەن، دېمەك ئىشچىنىڭ كۈنلۈك ئوتتۇرىچە تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئەنە شۇنچىلىك ئەمگەك زۆرۈر بولىدۇ، دەپ پەرەز قىلىنغانىدى.[1] ئەمدى، ئەگەر بىزنىڭ يىپ ئىگىرىش ئىشچىمىز 1 ئەمگەك سائىتى ئىچىدە $1\frac{2}{3}$ قاداق پاختىنى $1\frac{2}{3}$ قاداق كالالەك يىپقا ئايلاندۇرغان بولسا[12]، ئۇ 6 سائەت ئىچىدە 10 قاداق پاختىنى 10 قاداق كالالەك يىپقا ئايلاندۇرغان بولىدۇ. دېمەك، يىپ ئىگىرىش جەريانىدا، پاختا 6 ئەمگەك سائىتىنى سىڭدۈرىدۇ. بۇ ئەمگەك ۋاقتى 3 شىللىڭ مىقدارىدىكى پۇلدا ئىپادىلىنىدۇ. شۇنداق قىلىپ، يىپ ئىگىرىش ئارقىسىدا پاختىغا 3 شىللىڭ قىممەت قوشۇلغان بولىدۇ.

ئەمدى بىز مەھسۇلاتنىڭ يەنى 10 قاداق كالالەك يىپنىڭ ئومۇمىي قىممىتىگە قاراپ باقايلى. بۇ 10 قاداق كالالەك يىپتا $2\frac{1}{2}$ ئىش كۈنى بۇيۇملاشقان؛ 2 ئىش كۈنى پاختا بىلەن ئۇرچۇقتا كىرىپ كېتىدۇ، $\frac{1}{2}$ ئىش كۈنى يىپ ئىگىرىش جەريانىدا سىڭىپ كەتكەن بولىدۇ. بۇ ئەمگەك ۋاقتى 15 شىللىڭ مىقدارىدىكى پۇلدا ئىپادىلىنىدۇ. دېمەك، 10 قاداق كالالەك

(12) بۇ يەردىكى رەقەملەر پۈتۈنلەي خالىغانچە پەرەز بىلەن ئېلىنغان.

① مۇشۇ تومنىڭ 321 322-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

يىپنىڭ ئۆز قىممىتىگە تەڭ باھاسى 15 شىللىڭ ، 1 قاداق كاللەك يىپنىڭ باھاسى 1 شىللىڭ 6 پېنس بولىدۇ .

بىزنىڭ كاپىتالىستىمىز ھەيران قالىدۇ ، مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ قىممىتىگە باراۋەر بولغان بولىدۇ . ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت كۆپەيمىگەن ، قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىنمىغان ، شۇڭلاشقا ، پۇل كاپىتالغا ئايلانمىغان بولىدۇ . بۇ 10 قاداق كاللەك يىپنىڭ باھاسى 15 شىللىڭ ، ۋەھالەنكى تاۋار بازىرىدا مەھسۇلاتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان تۈرلۈك ئامىللارنى ياكى ئەمگەك جەريانىدىكى تۈرلۈك ئامىللارنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن خەجلەنگىنىمۇ 15 شىللىڭ ؛ پاختىغا 10 شىللىڭ ، ئۇرچۇقلارغا 2 شىللىڭ ، ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشقا 3 شىللىڭ . كاللەك يىپنىڭ كۆپەيگەن قىممىتى ھېچنەرسىگە دال بولمايدۇ ، چۈنكى كاللەك يىپنىڭ قىممىتى پەقەت ئىلگىرى پاختا ، ئۇرچۇق ۋە ئەمگەك كۈچىگە تەقسىم قىلىنغان قىممەتلەرنىڭ يىغىندىسىدىن ئىبارەت ، مەۋجۇت قىممەتلەرنىڭ مۇشۇنداق نوقۇل قوشۇلۇشىدىن مەڭگۈ قوشۇمچە قىممەت ھاسىل بولمايدۇ .[13] بۇ قىممەتلەرنىڭ ھەممىسى ئەمدى بىر نەرسىگە يىغىلغان ، لېكىن 15 شىللىڭ ئۈچ خىل تاۋارنى

(13) بۇ-دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىنىڭ دېھقانچىلىقتىن باشقا ئەمگەكلەرنىڭ ھەممىسى ئۈنۈمسىز ئەمگەك دەيدىغان تەلىماتى ئاساسلىنىدىغان تۈپ قائىدە، بۇ قائىدە-كەسپىي ئىقتىسادشۇناسلار ئۈچۈن رەت قىلىپ بولمايدىغان قائىدە. «بىر نەرسىگە باشقا نۇرغۇن نەرسىلەرنىڭ قىممىتىنى قوشۇش ‹مەسىلەن، توقۇمىچىلىق ئىشچىسىنىڭ تۇرمۇش خىراجىتىنى كاناپقا قوشۇش›، يەنى بىر قىممەت ئۈستىگە بىرقانچە قىممەتنى قوشۇپ ئۈستى-ئۈستىلەپ دۆۋىلەش ئۇسۇلى قىممەتنى مۇناسىپ ھالدا كۆپەيتىدۇ... ‹قوشۇش› دېگەن سۆز ئەمگەك مەھسۇلاتى باھاسىنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىش ئۇسۇلىنى مۇكەممەل قىلىپ ئىپادىلەپ بېرىدۇ؛ بۇنداق باھا سەرپ قىلىنغان ۋە بىرگە قوشۇلغان نۇرغۇن قىممەتلەرنىڭ يىغىندىسىدىن ئىبارەت؛ ‹قوشۇش› دېگەن سۆز ‹كۆپەيتىش› دېگەن سۆز ئەمەس.» (مېرسىر دىلارىۋېر «سىياسىي جەمئىيەتكە تەبىئىي خاس تەرتىپ»، «دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى»، 1846-يىل پارىژ نەشرى، 2-قىسىم، 1-باب. 599-بەت).



سېتىۋېلىشقا بۆلۈنۈشتىن بۇرۇن ، بۇ قىممەتلەر 15 شىللىڭ پۇلغا يىغىلغان .

بۇنداق نەتىجىنىڭ ئۆزى ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس . 1 قاداق كاللەك يىپنىڭ قىممىتى 1 شىللىڭ 6 پېنس ، شۇنىڭ ئۈچۈن ، بىزنىڭ كاپىتالىستىمىز تاۋار بازىرىدىن 10 قاداق كاللەك يىپ سېتىۋېلىش ئۈچۈن 15 شىللىڭ تۆلەشكە توغرا كېلىدۇ . مەيلى ئۇ بازاردىن تەييار ئۆي سېتىۋالسۇن ، ياكى بۇ ئۆينى ئۆزى سالسۇن ، بۇنىڭ ھېچقايسىسى ئۆي ئۈچۈن خەجلەنگەن پۇلنى كۆپەيتمەيدۇ .

چاكىنا سىياسىي ئىقتىسادتىن خەۋەردار بولغان كاپىتالىست ئېھتىمال : مەن پۇلۇمنى ئالدىن تۆلەشتە ئۇنىڭدىن تېخىمۇ كۆپ پۇل ھاسىل قىلىشنى مەقسەت قىلىمەن ، دېيىشى مۇمكىن . ئەمما ، دوزاخقا بارىدىغان يولمۇ ياخشى نىيەتلەر بىلەن ياسىلىدۇ[174] ؛ بۇ كاپىتالىست ئىشلەپچىقارماستىن تۇرۇپمۇ ، پۇل تېپىش نىيىتىدە بولۇۋېرىدۇ .[14] ئۇ تەھدىت سېلىپ ، ئەمدى كىشىلەر مېنىڭدىن قۇسۇر چىقىرالمايدۇ ؛ بۇنىڭدىن كېيىن تاۋارلارنى ئۆزەم ئىشلىمەي ، بازاردىن تەييار ھالدا سېتىۋالىمەن دەيدۇ . لېكىن ، ئەگەر ئۇنىڭ كاپىتالىست بۇرادەرلىرىنىڭ ھەممىسى شۇنداق قىلىدىغان بولسا ، ئۇ بازاردىن قانداقمۇ تاۋار تاپالىسۇن ؟ ۋەھالەنكى ئۇ پۇلنى تاماق ئورنىدا يېيەلمەيدۇ . ئۇ ۋەز-نەسىھەت قىلىشقا باشلايدۇ . كىشىلەرگە ئۆز نەپسىنى يىغقانلىقىنى ئەسلەتمەكچى بولىدۇ . ئۇ ئۆزىنىڭ 15 شىللىڭىنى بۇزۇپ-چېچىۋېتىشى مۇمكىن

(14) مەسىلەن، 1844—1847-يىللاردا ئۇ ئۆز كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىنى ئىشلەپچىقىرىشتىن چىقىرىۋېلىپ، تۆمۈريول پاي چېكىدە ھايانكەشلىككە ئىشلەتتى. يەنە مەسىلەن، ئۇ، ئامېرىكىدىكى جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى 8 مەزگىلىدە، زاۋۇتلىرىنى تاقاپ، ئىشچىلارنى كوچىغا چىقىرىۋېتىپ، ئۆزى لىۋېرپول پاختا سودا سارىيىغا بېرىپ قىمارغا چۈشتى.

ئىدى . ئۇ ئۇنداق قىلماي ، ئۇنى ئۇنۇملۇك ئىستېمال قىلىپ ، كاللەك يېپقا ئايلاندۇردى . ھەقىقەتەن شۇنداق . لېكىن ئۇ بۇنىڭدىن پۇشايمان قىلىشنىڭ ئورنىغا كاللەك يېپقا ئىگە بولدى . ئۇ ئەمدى ھەرگىز پۇل ساقلىغۇچى بولماسلىقى كېرەك ، پۇل ساقلىغۇچى بولۇش بىزگە نەپسنى يىغىشنىڭ نېمە بىلەن نەتىجىلىنىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بەردى . ئۇنىڭ ئۈستىگە ، ھېچنەرسە بولمىغان يەردە پادىشاھمۇ ئۆز ھوقۇقىدىن مەھرۇم بولىدۇ . [1] ئۇنىڭ نەپسنى يىغىش بىلەن كۆرسەتكەن خىزمىتى ھەرقانچە چوڭ بولسىمۇ ، ئۇنىڭ بەدىلىگە ئادەتتىن تاشقىرى ھەق بەرگىدەك نەرسە يوق ، چۈنكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن چىقىپ كەتكەن مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى پەقەت شۇ جەريانغا كىرگۈزۈلگەن تاۋار قىممىتىنىڭ يىغىندىسىغا باراۋەر بولىدۇ . كاپىتالىست «ۋاپاغا ۋاپا» دېگەن سۆز بىلەن ئۆزىگە تەسەللىي بېرىشى كېرەك . ئەمما كاپىتالىست ئۇنداق قىلىشنىڭ ئورنىغا ئۇششۇقلۇق قىلىدۇ . ماڭا كاللەك يېپنىڭ كېرىكى يوق ؛ كاللەك يېپنى سېتىش ئۈچۈن ئىشلەپچىقاردىم ، دەيدۇ . مەيلى ، ساتسا سېتىۋەرسۇن! ياكى ئاددىيراقى ، ئۇ بۇنىڭدىن كېيىن ئۆزىگە ئېھتىياجلىق نەرسىنىلا ئىشلەپچىقارسۇن ، — مانا بۇ كاپىتالىستنىڭ ئائىلە دوختۇرى ماك كۇللوخ ئۇنىڭغا ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى يۇقۇملۇق كېسىلىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن يېزىپ بەرگەن شىپالىق دورا قەغىزى .[2] بىراق كاپىتالىست گەدەنكەشلىك قىلىدۇ . ئىشچى ئىككى قولى بىلەنلا يوق نەرسىدىن مەھسۇلات يارىتالامتى ، تاۋار ئىشلەپچىقىرالامتى؟ كاپىتالىست ئىشچىغا ماتېرىيال بەرگەن ، ئىشچى ئاندىن بۇ ماتېرىياللار ئارقىلىق ۋە بۇ ماتېرىياللاردا ئۆز

[1] گېرمانىيە تەمسىلى . ——تۈزگۈچىدىن
[2] مۇشۇ تومنىڭ 286-بېتىگە قاراڭ . ——تۈزگۈچىدىن



ئەمگىكىنى گەۋدىلەندۈرگەن ئەمەسمۇ ؟ جەمئىيەتتىكى كىشىلەرنىڭ زور كۆپچىلىكى شۇنداق نامرات تۇرغاندا ، كاپىتالىست ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ، پاختىسى ۋە ئۇرچۇقلىرى بىلەن جەمئىيەت ئۈچۈن ۋە ئۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى بىلەن تەمىنلىگەن ئىشچىنىڭ ئۆزى ئۈچۈنمۇ چوڭ خىزمەت قىلمىدىمۇ ؟ ئۇنىڭ بۇ خىزمىتى ھەق ئېلىشقا تېگىشلىك ئەمەسمۇ ؟ ۋەھالەنكى ، ئىشچىمۇ پاختا بىلەن ئۇرچۇقنى يېپقا ئايلاندۇرۇپ ، كاپىتالىست ئۈچۈن خىزمەت قىلمىدىمۇ ؟ ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ يەردە گەپ خىزمەت قىلىش ئۈستىدە بولۇۋاتقىنى يوق . [15] خىزمەت قىلىش مەلۇم بىر ئىستېمال قىممىتىنىڭ ، ئۇنىڭ تاۋار ياكى ئەمگەك بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرۇشىدىن باشقا نەرسە ئەمەس . [16] بۇ يەردە گەپ ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئۈستىدە بولۇۋاتىدۇ . كاپىتالىست ئىشچىغا 3 شىلىڭلىك قىممەتنى تۆلىدى . ئىشچى ئۇنىڭغا پۈتۈنلەي شۇنىڭغا باراۋەر كېلىدىغان قىممەتداشنى يەنى پاختىغا قوشۇلغان 3 شىلىڭلىك قىممەتنى قايتۇردى ، دېمەك ،

(15) «سەن ھەرقانچە ماختاپ، بېزەپ ۋە ياساپ... كۆرسەتسەڭمۇ، لېكىن كىمكى ‹بەرگىنىدىن› ئارتۇق باكى ياخشى نەرسە ئالىدىكەن، ئۇ جازانىخور بولىدۇ. دېمەك، ئۇ، ئوغرىلىق ۋە بۇلاڭچىلىق قىلغانغا ئوخشاش، باشقىلارغا خىزمەت قىلمايدۇ، بەلكى زىيان يەتكۈزىدۇ. نامدا باشقىلارغا خىزمەت قىلىش ۋە ساخاۋەت قىلىش دەپ ئاتالغان ئىشلارنىڭ ھەممىسى خىزمەت ۋە ساخاۋەت قىلغانلىق بولىۋەرمەيدۇ. زىناخور ئەر بىلەن پاھىشە ئايالمۇ بىر-بىرىگە چوڭ خىزمەت قىلىدۇ ۋە بىر-بىرىنى لەززەتلەندۈرىدۇ. ئاتلىقلارنىڭ جىنايەتچىنىڭ يول توسۇپ بۇلاڭچىلىق قىلىشىغا، ئۆيلەرنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلىشىغا ياردەم بەرگەنلىكىمۇ جىنايەتچىلەرگە چوڭ خىزمەت قىلىدۇ. رىم دىندارلىرىمۇ بىزنىڭ ھەممىمىزنى سۇغا غەرق قىلىۋەرمەي، كۆيدۈرۈۋەرمەي، ئۆلتۈرۈۋەرمەي، زىنداندا ئۇجۇقتۇرۇۋەرمەي، بەزىلىرىمىزنى تىرىك قالدۇرۇپ قوغلىۋېتىدۇ، ياكى ھەممە نەرسىدىن مەھرۇم قىلىدۇ، بۇمۇ بىز ئۈچۈن چوڭ خىزمەت قىلغانلىق بولىدۇ. ئالۋاستىمۇ ئۆز مۇخلىسلىرىغا مۆلچەرلىگۈسىز دەرىجىدە چوڭ خىزمەت قىلىدۇ... قىسقىسى، دۇنيانىڭ ھەممىلا يېرى چوڭ، كارامەت، ھەر كۈنى بولىدىغان خىزمەت ۋە ساخاۋەت بىلەن تولغان.» (مارتىن لۇتېر «پوپلارغا كۆرسەتمە: دۇئا-تەبىر قىلغاندا جازانىخورلۇققا قارشى تۇرۇڭلار»، 1540-يىل ۋىتتېنبېرگ نەشرى)

(16) بۇ ھەقتە، مەن «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن ئەسىرىمنىڭ 14-بېتىدە مۇنداق دېگەنىدىم: «‹خىزمەت قىلىش› كاتېگورىيىسىنىڭ ج.ب. ساي ۋە ف. باستىئاغا ئوخشاش ئىقتىسادشۇناسلارغا زادى قانداق ‹خىزمەت› قىلىپ بېرىدىغانلىقى چۈشىنىشلىك.»[175]

ئىشچى قىممەتكە قىممەت قايتۇردى . ھازىرلا ئۆزىنىڭ كاپىتالى بىلەن كۆرەڭلەۋاتقان بۇ دوستىمىز ئەمدى بىردىنلا ئۆزىنىڭ ئىشچىسىغا ئوخشاش كەمتەر بولۇۋالىدۇ . ئۇنىڭ ئۆزى ئەمگەك قىلمىدىمۇ ؟ ئۇ ، يىپ ئىگىرىش ئىشچىسىنى كۆزىتىش ۋە نازارەت قىلىش ئەمگىكىنى قىلمىدىمۇ ؟ ئۇنىڭ بۇ ئەمگىكىمۇ قىممەت ھاسىل قىلمامدۇ ؟ لېكىن ، ئۇنىڭ نازارەتچىسى ۋە دېرىكتورى مۈرىسىنى قىسىپ قويىدۇ . كاپىتالىست بولسا مەمنۇنىيەت بىلەن كۈلۈمسىرەيدۇ-دە ، يەنە ئۆزىنىڭ ئەسلىي قىياپىتىگە كېلىدۇ . ئۇ بىر تالاي تېتىقسىز قۇرۇق گەپلىرى بىلەن بىزنى كولدۇرلىتىدۇ . ئۇ بۇنىڭ بەدىلىگە بىر تىيىنمۇ خەجلىمەيدۇ . ئۇ ئەنە شۇنداق يالغان باھانە ۋە قۇرۇق گەپلىرىنى ئۆزىنىڭ شۇ مەقسەتتە ياللىۋالغان سىياسىي ئىقتىساد پروفېسسورلىرىنىڭ سۆزلىشىگە تاپشۇرىدۇ . ئۇنىڭ ئۆزى ئەمەلىيەتكە ئەھمىيەت بېرىدىغان ئادەم ، ئۇ كەسىپ دائىرىسىگە كىرمەيدىغان سۆزلەرنى ھەمىشە ئوبدان ئويلاپ كۆرمىسىمۇ ، لېكىن كەسىپ دائىرىسىدىكى ئىشلارنى ھەممە ۋاقىت بىلىپ تۇرىدۇ .

بىز يەنىمۇ ئىنچىكىلەپ قاراپ باقايلى . ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى 3 شىللىڭ ، چۈنكى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىدە يېرىم ئىش كۈنى بۇيۇملاشقان ، يەنى ھەر كۈنى ئەمگەك كۈچىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىگە يېرىم ئىش كۈنى كېتىدۇ . لېكىن ، ئەمگەك كۈچىگە سىڭگەن بۇرۇنقى ئەمگەك بىلەن ئەمگەك كۈچى يەتكۈزۈپ بېرەلەيدىغان جانلىق ئەمگەك ، ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك قامدىلىش خىراجىتى بىلەن ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك سەرپ قىلىنىشى پۈتۈنلەي ئوخشاش بولمىغان ئىككى مىقدار . ئالدىنقىسى ئۇنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى بەلگىلەيدۇ ، كېيىنكىسى ئۇنىڭ



ئىستېمال قىممىتىنى ھاسىل قىلىدۇ . بىر ئىشچىنىڭ 24 سائەتلىك تۇرمۇشىنى قامداش ئۈچۈن يېرىم ئىش كۈنىلا زۆرۈر بولۇشى ئىشچىنىڭ پۈتۈن بىر كۈن ئىشلىشىگە توسقۇن بولمايدۇ . دېمەك ، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى بىلەن ئەمگەك كۈچىنىڭ ئەمگەك جەريانىدىكى قىممىتىنىڭ كۆپىيىشى ئوخشاش بولمىغان ئىككى مىقدار . كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالىدىغان چاغدا ، قىممەتلەرنىڭ دەل ئەنە شۇ پەرقىگە كۆز تىكىدۇ . ئەمگەك كۈچىنىڭ كاللەك يىپ ياكى ئۆتۈك ئىشلىيەلەيدىغان ياراملىقى پەقەت بىر زۆرۈر شەرت ، چۈنكى ئەمگەك يارامىلىق شەكىلدە سەرپ قىلىنغاندىلا قىممەت يارىتالايدۇ . لېكىن ، بۇ تاۋارنىڭ ئۆزىگە خاس ئالاھىدە ئىستېمال قىممىتى يەنى ئۇنىڭ قىممەت مەنبەسى بولۇشى ، يەنە كېلىپ ئۆز قىممىتىدىن ئارتۇق قىممەتنىڭ مەنبەسى بولۇشى ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە . كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىدىن كۈتىدىغان ئۇنىڭغا خاس ئالاھىدە خىزمەت ئەنە شۇ . بۇ يەردە ، كاپىتالىست تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ ھەربىر مەڭگۈلۈك قانۇنىيەتلىرى بويىچە ئىش قىلىدۇ . ئەمەلىيەتتە ، ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچى ، باشقا ھەرقانداق تاۋارنى ساتقۇچىغا ئوخشاشلا ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى رېئاللاشتۇرىدۇ ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى ئۆتۈنىدۇ . ئۇ ئالدىنقىسىنى تاپشۇرمىسا ، كېيىنكىسىگە ئېرىشەلمەيدۇ . خۇددى سېتىلغان ياغنىڭ ئىستېمال قىممىتى ياغ سودىگىرىگە تەۋە بولمىغىنىدەك ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىممىتى يەنى ئەمگەكنىڭ ئۆزى ئۇنى ساتقۇچىغا تەۋە بولمايدۇ . پۇلنىڭ ئىگىسى ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتىنى تۆلىگەنلىكتىن ، ئەمگەك كۈچىنى بىر كۈن ئىستېمال قىلىدۇ ، يەنى بىر كۈنلۈك ئەمگەك ئۇنىڭ ئىختىيارىدا بولىدۇ . ئەمگەك كۈچىنى بىر كۈن قامداش ئۈچۈن پەقەت يېرىم

ئىش كۈنىلا كېتىدۇ، ئەمگەك كۈچى بولسا پۈتۈن بىر كۈن ئىشلەيدۇ. دېمەك، ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈندە ياراتقان قىممىتى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ بىر كۈنلۈك قىممىتىدىن بىر ھەسسە ئارتۇق بولىدۇ. بۇ ئەھۋال سېتىۋالغۇچى ئۈچۈن ئالاھىدە بەخت بولىدۇ، ساتقۇچى ئۈچۈنمۇ ھەرگىز ئادالەتسىزلىك بولمايدۇ.

بىزنىڭ كاپىتالىستىمىز بۇ ئەھۋالنى ئالدىنئالا مۆلچەرلىگەن بولىدۇ، ئۇنى كۈلۈمسىرەتكەن نەرسە دەل ئەنە شۇ»[176]. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئىشچى ئىشخانىدا 6 سائەتلىك ئەمەس، بەلكى 12 سائەتلىك ئەمگەك جەريانى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە دۇچ كېلىدۇ. ئەگەر 10 قاداق پاختا 6 ئەمگەك سائىتىنى سىڭدۈرۈش ئارقىلىق 10 قاداق كاللەك يىپقا ئايلانغان بولسا، ئۇ ھالدا، 20 قاداق پاختا 12 ئەمگەك سائىتىنى سىڭدۈرۈش ئارقىلىق 20 قاداق كاللەك يىپقا ئايلىنىدۇ. بىز بۇ ئۇزارتىلغان ئەمگەك جەريانىنىڭ مەھسۇلاتىنى تەكشۈرۈپ چىقايلى. ئەمدى، مۇشۇ 20 قاداق كاللەك يىپتا 5 ئىش كۈنى بۇيۇملاشقان، ئۇنىڭدىن 4 ئىش كۈنى سەرپ قىلىنغان پاختا بىلەن ئۇرچۇقنىڭ مىقدارىدا بۇيۇملاشقان، 1 ئىش كۈنىنى يىپ ئىگىرىش جەريانىدا پاختا سىڭدۈرۈۋالغان. 5 ئىش كۈنىنىڭ پۇل بىلەن ئىپادىلىنىشى 30 شىللىڭ ياكى 1 فوند ستېرلىڭ 10 شىللىڭ بولىدۇ. دېمەك، 20 قاداق كاللەك يىپنىڭ باھاسى ئەنە شۇ. 1 قاداق كاللەك يىپنىڭ باھاسى، ئىلگىرىكىدەكلا، 1 شىللىڭ 6 پېنس بولىدۇ. لېكىن، ئەمگەك جەريانىغا كىرگۈزۈلگەن تاۋارلارنىڭ قىممەتلىرىنىڭ يىغىندىسى 27 شىللىڭ ئىدى. كاللەك يىپنىڭ قىممىتى 30 شىللىڭ بولدى. مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتكە قارىغاندا $\frac{1}{9}$



ئۇلۇش كۆپەيدى. 27 شىللىڭ 30 شىللىڭغا ئايلىنىپ، 3 شىللىڭ قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلدى. سېھىرگەرلىك ئاخىر مۇۋەپپەقىيەتلىك بولۇپ چىقتى، پۇل كاپىتالغا ئايلاندى.

ئىشنىڭ ھەممە شەرتلىرى ئورۇنلاندى، تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ قانۇنىيەتلىرىگىمۇ قىلچە خىلاپلىق قىلىنمىدى. قىممەتداش قىممەتداشقا ئالماشتۇرۇلدى. سېتىۋالغۇچى بولغان كاپىتالىست ھەربىر تاۋارغا — پاختىغا، ئۇرچۇققا ۋە ئەمگەك كۈچىگە — ئۆز قىممىتى بويىچە ھەق تۆلىدى. ئاندىن كېيىن ھەرقانداق باشقا تاۋار سېتىۋالغۇچى قىلىدىغان ئىشنى قىلدى. ئۇ بۇ تاۋارلارنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى ئىستېمال قىلدى. ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىلىنىش جەريانى (ئەينى ۋاقىتتا تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش جەريانى) بەرگەن مەھسۇلات 30 شىللىڭلىق قىممەتتىكى 20 قاداق كاللەك يىپ بولدى. ئىلگىرى تاۋار سېتىۋالغان كاپىتالىست ئەمدى يەنە بازارغا كېلىپ تاۋار ساتىدۇ. ئۇ كاللەك يىپنىڭ قادىقىنى 1 شىللىڭ 6 پېنسقا ساتىدۇ، ئۇنىڭ قىممىتىدىن قىممەتمۇ ساتمايدۇ، ئەرزانمۇ ساتمايدۇ. ئەمما ئۇ ئوبوروتتىن ئۆزى ئىلگىرى شۇ ئوبوروتقا سالغان پۇلغا قارىغاندا 3 شىللىڭ پۇل ئارتۇق ئالىدۇ. ئۇنىڭ پۇلى كاپىتالغا ئايلىنىدىغان بۇ پۈتۈن جەريان ھەم ئوبوروت دائىرىسىدە بولىدۇ، ھەم ئوبوروت دائىرىسىدە بولمايدۇ، ئۇنىڭ ئوبوروتنى ۋاستىچى قىلىشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، ئۇ تاۋار بازىرىدا ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشنى شەرت قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئوبوروت دائىرىسىدە بولماسلىقىنىڭ سەۋەبى شۇكى، ئوبوروت پەقەت قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانىنى تەييارلايدۇ ۋە بۇ جەريان ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە يۈز بېرىدۇ. دېمەك، «بۇ ئەڭ گۈزەل دۇنيادا ھەممە كامالەتكە يەتكەن بولىدۇ»[177].

كاپىتالىست پۇلنى يېڭى مەھسۇلاتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈشنىڭ ماددىي ئامىللىرى ياكى ئەمگەك جەريانىنىڭ ئامىللىرى بولىدىغان تاۋارلارغا ئايلاندۇرغىنىدا، ئۇ جانلىق ئەمگەك كۈچىنى بۇ تاۋارلارنىڭ جانسىز ماددىلىرى بىلەن بىرلەشتۈرگىنىدە، قىممەتنى، ئىلگىرى ئىشلەنگەن، بۇيۇملاشقان، جانسىز ئەمگەكنى كاپىتالغا، ئۆز-ئۆزىدىن كۆپىيىدىغان قىممەتكە، «گويا ئاشىقلىق[178] » غەيرىتى بىلەن «ئەمگەك قىلىش»قا باشلايدىغان جانلىق مەخلۇققا ئايلاندۇرىدۇ.

ئەمدى بىز قىممەتنىڭ ھاسىل بولۇش جەريانى بىلەن قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرىدىغان بولساق، شۇنى بىلىمىزكى، قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانى قىممەتنىڭ ھاسىل بولۇش جەريانىنىڭ مۇئەييەن نۇقتىدىن ئاشۇرۇلۇپ ئۇزارتىلىشىدىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئەگەر قىممەتنىڭ ھاسىل بولۇش جەريانى پەقەت كاپىتال تۆلىگەن ئەمگەك كۈچى قىممىتى يېڭى قىممەتداش بىلەن تولدۇرۇلىدىغان نۇقتىغىچە داۋاملاشتۇرۇلسا، ئۇ، قىممەت ھاسىل قىلىدىغان نوقۇل جەريان بولىدۇ. ئەگەر قىممەتنىڭ ھاسىل بولۇش جەريانى بۇ نۇقتىدىن ئېشىپ كەتسە، ئۇ قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانى بولىدۇ.

ئۇنىڭدىن قالسا، ئەگەر بىز قىممەتنىڭ ھاسىل بولۇش جەريانى بىلەن ئەمگەك جەريانىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرىدىغان بولساق، ئىستېمال قىممىتىنى ھاسىل قىلىدىغان يارامىلىق ئەمگەكنىڭ ئەمگەك جەريانىنى ھاسىل قىلىدىغانلىقىنى بىلىمىز. بۇ يەردە، ھەرىكەت پەقەت سۈپەت جەھەتتىن، ئۇنىڭ ئالاھىدە شەكلى ۋە ئۇسۇلى، مەقسىتى ۋە مەزمۇنى جەھەتتىن تەكشۈرۈلىدۇ. قىممەتنىڭ ھاسىل بولۇش جەريانىدا، ئوخشاش بىر ئەمگەك جەريانى پەقەت ئۆزىنىڭ مىقدارىنىلا ئىپادىلەيدۇ. بۇ يەردە



گەپ پەقەت ئەمگەك مەشغۇلاتى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ۋاقىت ياكى پەقەت ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۈنۈملۈك تۈردە سەرپ قىلىنغان ۋاقىتىنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكى ئۈستىدىلا بارىدۇ. بۇ يەردە، ئەمگەك جەريانىغا كىرگەن تاۋار ئەمدى ئەمگەك كۈچى مەقسەتلىك ھالدا ئۆز رولىنى كۆرسىتىدىغان چاغدا مەلۇم رول ئاتقۇرىدىغان ماددىي ئامىل بولمايدۇ. ئۇلار پەقەت مۇئەييەن مىقداردىكى بۇيۇملاشقان ئەمگەك سۈپىتىدە ھېسابلىنىدۇ. مەيلى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىچىدىكى ئەمگەك بولسۇن، ياكى ئەمگەك كۈچى ئارقىلىق قوشۇلغان ئەمگەك بولسۇن، ھەممىسى ۋاقىت ئۆلچىمى بىلەنلا ھېسابلىنىدۇ. ئۇ بىرقانچە سائەت، بىرقانچە كۈن ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارغا باراۋەر بولىدۇ.

لېكىن، پەقەت ئىستېمال قىممىتىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئىجتىمائىي زۆرۈر ۋاقىت ئىچىدىلا ھېسابلىنىدۇ. بۇ تۆۋەندىكى نۇقتىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەمگەك كۈچى نورمال شارائىتتا ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرۇشى كېرەك. ئەگەر يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى يىپ ئىگىرىش ئىشى بويىچە جەمئىيەتتە ئومۇمىيۈزلۈك قوللىنىدىغان ئەمگەك ۋاستىسى بولسا، ئۇ ھالدا، ئىشچىغا قول بىلەن ھەرىكەتلەندۈرىدىغان يىپ ئىگىرىش چاقىدا ئىشلەشنى تاپشۇرۇشقا بولمايدۇ. ئۇ يىپى ئۈزۈلۈپلا تۇرىدىغان مازنى ئەمەس، بەلكى نورمال سۈپەتلىك پاختىنى ئىشلىتىشى كېرەك. ئۇنداق بولمىسا، بۇ ئىككى ئەھۋالدا، ئۇنىڭ بىر قاداق كالىلەك يىپ ئىگىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان ئەمگەك ۋاقتى ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىدىن ئېشىپ كېتىدۇ، بۇ ئېشىپ كەتكەن ۋاقىتتا بولسا قىممەت ياكى پۇل ھاسىل قىلىنمايدۇ. بىراق، ئەمگەكنىڭ ماددىي ئامىللىرىنىڭ نورمال خاراكتېرىدا بولۇش-بولماسلىقى ئىشچىغا ئەمەس، بەلكى كاپىتالىستقا باغلىق.

يەنە بىر شەرت — ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىنىڭ نورمال خاراكتېردا بولۇشى. ئەمگەك كۈچى ئۆزى ئىشقا سېلىنىدىغان مەخسۇس ساھەدە ئۇستۇنلۇكتە تۇرۇۋاتقان ئوتتۇرىچە مەلىكىلىك سەۋىيىگە، ماھارەت ۋە سۈرئەتكە ئىگە بولۇشى كېرەك. بىزنىڭ كاپىتالىستىمىزمۇ ئەمگەك بازىرىدىن سۈپىتى نورمال ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالىدۇ. بۇنداق ئەمگەك كۈچى ئادەتتىكى ئوتتۇرىچە جىددىيلىك بىلەن، جەمئىيەتتىكى ئادەتتىكى سىجىللىق بىلەن ئىشلىتىلىشى كېرەك. كاپىتالىست بىر مىنۇت ۋاقتىنىمۇ ئەمگەكسىز بىكار ئىسراپ بولۇپ كەتمەسلىكىگە ئىنتايىن ئېتىبار بىلەن قارىغىنىغا ئوخشاش، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىشلىتىلىشىگىمۇ ئىنتايىن ئېتىبار بىلەن قارايدۇ. ئۇ ئەمگەك كۈچىنى مەلۇم مۇددەت بىلەن سېتىۋالىدۇ. ئۇ مۇشۇ جەھەتتىن ئۆزىگە تەۋە نەرسىگە ئىگە بولۇشقا تىرىشىدۇ. ئۇ بۇنىڭ ئوغرىلىنىشىنى خالىمايدۇ. ئاخىردا، ئۇ خام ئەشيا ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ نامۇۋاپىق ئىستېمال قىلىنىشىغا يول قويمايدۇ، — بۇ ھەقتە بۇ جانابىمىزنىڭ ئۆزىگە خاس جىنايى ئىشلار قانۇنى بار، — چۈنكى ئىسراپ بولغان خام ئەشيا ياكى ئەمگەك ۋاستىلىرى ئارتۇق سەرپ قىلىنغان بۇيۇملاشقان ئەمگەك مىقدارى بولىدۇ. ئۇ ھېسابقا ئېلىنمايدۇ، قىممەت ھاسىل قىلىدىغان مەھسۇلاتقا كىرگۈزۈلمەيدۇ. (17)

(17) بۇ — قۇللۇق تۈزۈمنى ئاساس قىلغان ئىشلەپچىقىرىشنى قىممەتلەشتۈرىدىغان سەۋەبلەرنىڭ بىرى. قەدىمقىلار دەل جايىدا قىلىپ ئېيتقاندەك، ئەمگەكچى بۇ يەردە پەقەت سۆزلىيەلەيدىغان قورال، ھايۋان — ئاۋاز چىقىرالايدىغان قورال، جانسىز ئەمگەك قورالى — ئاۋازسىز قورال، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پەرق پەقەت ئەنە شۇ[179]. لېكىن ئەمگەكچى ئۆزىنىڭ ھايۋانغا ۋە ئەمگەك قورالغا ئوخشىمايدىغانلىقىنى، ئادەم ئىكەنلىكىنى ھايۋانغا ۋە ئەمگەك قورالغا سەزدۈرۈپ تۇرىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ ئۇلارغا ئوخشىمايدىغانلىقىنى ئۇلارغا قوپاللىق قىلىش، ئۇلارنى خالىغانچە نابۇت قىلىش ئارقىلىق ئىپادىلەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئىقتىسادىي پرىنسىپى ئەڭ قوپال، ئەڭ كېلەڭسىز، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئاسان بۇزۇلمايدىغان ئەمگەك قوراللىرىنىلا ئىشلىتىشتىن ئىبارەت. شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن، جەنۇب-شىمال



بىز ئىلگىرى تاۋارنى تەھلىل قىلغاندا بايقىغان ئىستېمال قىممىتى يارىتىدىغان ئەمگەك بىلەن قىممەت يارىتىدىغان ئوخشاش بىر ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنىڭ[1] ئەمدى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تۈرلۈك تەرەپلىرى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بولۇپ ئىپادىلەنگەنلىكىنى كۆرىمىز.

ئەمگەك جەريانى بىلەن قىممەت ھاسىل قىلىش جەريانىنىڭ بىرلىكى بولغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بولىدۇ؛ ئەمگەك جەريانى بىلەن قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانىنىڭ بىرلىكى بولغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ

ئۇرۇشقىچە، مېكسىكا قولتۇقى ياقىسىدىكى قۇل ساقلايدىغان شتاتلاردا كونا، جۇڭگوچە ساپان ئىشلىتىلىپ كەلگەن ئىدى. بۇنداق ساپان يەرنى خۇددى چوشقىدەك ۋە قارىغۇ چاشقاندەك كولايتتى. لېكىن چۈنەك چىقىرالمايتتى ۋە يەرنى ئاغدۇرالمايتتى. ج.ئې.كېرنېس يازغان «قۇل ئەمگەك كۈچلىرى»نىڭ 1862-يىل لوندون نەشرى، 46- ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلىرىگە قاراڭ. ئالمستېدمۇ ئۆزىنىڭ «دېڭىز ياقىسىدىكى قۇل ساقلايدىغان شتاتلارغا ساياھەت» دېگەن ئەسىرى [46-، 47-بەتلەر]دە مۇنداق دەيدۇ: «مەن بۇ يەردە ئىشلىتىلىدىغان قوراللارنى كۆردۈم، بىزنىڭ ئارىمىزدىكى ئەقلىي-ھوشى جايىدا بولغان ھەرقانداق كىشىمۇ بۇنداق قورالنى ئۆزى ياللىغان ئىشچىنىڭ ئىشلىتىشىگە بەرمەيدۇ. بۇ قوراللار ئادەتتىن ئاشقىرى كېلەڭسىز، مېنىڭچە، ئۇنى ئىشلىتىش ئۈچۈن ئادەتتە بىزدە ئىشلىتىلىدىغان قوراللارغا قارىغاندا 10 پىرسەنت ئارتۇق كۈچ سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. شۇنداقتىمۇ كىشىلەر مېنى شۇنىڭغا ئىشەندۈردىكى، قۇللار قوراللارنى ئېھتىياتسىزلىق بىلەن، قوپاللىق بىلەن ئىشلىتىدىغان بولغاچقا، ئۇلارغا يېنىكرەك ياكى ئەپچىلرەك قوراللارنى بېرىشمۇ ياخشى نەتىجە بەرمەيدۇ؛ بىز دائىم ئىشچىلارنىڭ ئىشلىتىشىگە بېرىدىغان ۋە بىزگە ئوبدان مەنپەئەت يەتكۈزۈۋاتقان قوراللار ۋىرگىنىيىنىڭ بۇغدايلىقلىرىدا بىر كۈنگىمۇ بەرداشلىق بېرەلمەي بۇزۇلىدۇ، ۋەھالەنكى ئۇلارنىڭ يېرى بىزنىڭكىدىن يۇمشاق، تېشى بىزنىڭكىدىن ئاز. مەن نېمە ئۈچۈن جاڭزىلاردا ئات ئورنىغا قېچىر ئىشلىتىلىدۇ، دېگەن سوئالنى قويغىنىمدا، بۇنىڭغا بېرىلگەن بىرىنچى ھەم ئەڭ قايىل قىلارلىق جاۋاب شۇ بولدىكى، ئات نېگىرلارنىڭ دائىم، ئۈزلۈكسىز خارلىشىغا چىدىمايدۇ. ئات خارلانسا تېزلا كاردىن چىقىدۇ، ناكا بولىدۇ، قېچىر بولسا تاياق يېسىمۇ، بىر-ئىككى قېتىم ئاچ قالسىمۇ، جىسمانىي جەھەتتىن ئانچە زىيانغا ئۇچرىمايدۇ. قېچىرغا ياخشى قارالمىسىمۇ ياكى بەك قاتتىق ئىشلىتىلسىمۇ، سوغاق تېگىپ كېسەل بولۇپ قالمايدۇ. مەن يىراققا بارماي، قەلەم تەۋرىتىۋاتقان ئۆيىنىڭ دېرىزىسىدىنلا قارايدىغان بولسام، ئۇلاغلارنى خارلاش ئەھۋاللىرىنى كۆرۈپ تۇرىمەن، شىمالدا بولسا، ئۇلاغلارنى بۇنداق خارلىغان ئىشچىنى دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنىڭ ھەرقانداق خوجايىنى دەرھال ئىشتىن بوشىتاتتى.»

1) مۇشۇ تومنىڭ 82-93، 353-354-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

كاپىتالىستىك شەكلى بولىدۇ .

يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمىزدەك ، كاپىتالىست ئۆزلەشتۈرگەن ئەمگەك ئاددىي ، ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە ئەمگەك بولسۇن ، ياكى مۇرەككەپرەك ، سالمىقى ئېغىرراق ئەمگەك بولسۇن ، ئۇنىڭ قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانى بىلەن ھېچ ئالاقىسى يوق . ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە ئەمگەككە قارىغاندا يۇقىرىراق ، مۇرەككەپرەك بولغان ئەمگەك شۇنداق بىر ئەمگەك كۈچىنىڭ نامايان بولۇشىكى ، بۇنداق ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن ئادەتتىكى ئەمگەك كۈچىگە قارىغاندا كۆپرەك تەلىم-تەربىيە خىراجىتى كېتىدۇ . ئۇنىڭ ھاسىل قىلىنىشى ئۈچۈن كۆپرەك ئەمگەك ۋاقتى سەرپ قىلىنىدۇ ، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئۇ يۇقىرىراق قىممەتكە ئىگە بولىدۇ . بۇنداق ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى يۇقىرىراق بولغان ئىكەن ، ئۇمۇ بىرقەدەر يۇقىرى دەرىجىلىك ئەمگەك بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ شۇنداقلا ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە كۆپرەك قىممەتلەردە بۇيۇملىشىدۇ . لېكىن ، يىپ ئىگىرىش ئىشچىسىنىڭ ئەمگىكى بىلەن زەرگەرنىڭ ئەمگىكى دەرىجە جەھەتتە چوڭ پەرق قىلىسىمۇ ، زەرگەر ئۆزى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى قاپلاش ئۈچۈن سەرپ قىلغان ئەمگەك بىلەن ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممەت يارىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلغان ئۈستىلىمە ئەمگىكى سۈپەت جەھەتتە ھېچقانداق پەرق قىلمايدۇ . دېمەك ، ھەر ئىككى ئەھۋالدا ، قوشۇمچە قىممەت پەقەت ئەمگەكنىڭ مىقدار جەھەتتە ئوشۇق بولۇشى ، ئوخشاش بىر ئەمگەك جەريانىنىڭ — بىرىدە كاللەك يىپ ئىگىرىش جەريانىنىڭ ، يەنە بىرىدە زىننەت بۇيۇملىرى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ — ئۇزارتىلىشىدىن ھاسىل قىلىنىدۇ . (18)

(18) بىرقەدەر يۇقىرى دەرىجىلىك ئەمگەك بىلەن ئاددىي ئەمگەك، مەلىكىلىك ئەمگەك بىلەن



يەنە بىر تەرەپتىن ، قىممەت ھاسىل قىلىنغان ھەربىر جەرياندا ، بىرقەدەر يۇقىرى دەرىجىلىك ئەمگەك ھامان ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە ئەمگەككە ، مەسىلەن ، بىر كۈنلۈك بىرقەدەر يۇقىرى دەرىجىلىك ئەمگەك x كۈنلۈك ئاددىي ئەمگەككە ئايلاندۇرۇلۇشى كېرەك . (19) دېمەك ، پەقەت كاپىتال ئىشلىتىۋاتقان ئىشچى

مەلىكىسىز ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى پەرقلەرنىڭ بىر قىسمى نوقۇل قۇرۇق خىياللارغا، ياكى ھېچ بولمىغاندا، ئاللىقاچان رېئال بولماي قالغان، پەقەت ئەنئەنىۋى ئادەت تەرىقىسىدە ساقلىنىپ تۇرۇۋاتقان پەرقلەرگە ئاساسلىنىدۇ؛ بىر قىسمى بولسا، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ مەلۇم قاتلاملىرىنىڭ تېخىمۇ نامراتچىلىقتا تۇرىۋاتقانلىقى، ئۆز ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە ئىگە بولۇشى باشقىلارغا قارىغاندا تېخىمۇ تەس ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت پاكىتقا ئاساسلىنىدۇ. بۇ جەھەتتە، تاسادىپىي ئەھۋاللار ناھايىتى زور رول ئوينايدۇ، ئۇنىڭ نەتىجىسىدە بۇ ئىككى خىل ئەمگەك ئورنىنى ئالماشتۇرۇپ تۇرىدۇ. مەسىلەن، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش تەرەققىي قىلغان مەملىكەتلەرنىڭ ھەممىسىدە، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ جىسمانىي قۇۋۋىتى كۈندىن-كۈنگە زەئىپلەشكەن ۋە خېلى دەرمانسىزلانغان، شۇنىڭ ئۈچۈن، ناھايىتى ئەپچىل نازۇك ئىشلارغا قارىغاندا، ناھايىتى كۆپ كۈچ تەلەپ قىلىدىغان قوپال ئىشلار كۆپىنچە بىرقەدەر يۇقىرى دەرىجىلىك ئەمگەك بولىدۇ، نازۇك ئىشلار بولسا ئاددىي ئەمگەك دەرىجىسىگە چۈشۈپ قالىدۇ. مەسىلەن، ئەنگلىيىدە تامچىلىق ئەمگىكى تاۋار-دۇردۇن توقۇيدىغان ئىشچىنىڭ ئەمگىكىدىن كۆپ يۇقىرى تۇرىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، يۇڭ قىرقىغۇچى ئىشچىنىڭ ئەمگىكى گەرچە كۆپ كۈچ سەرپ قىلىدىغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە ناھايىتى پاسكىنا ئەمگەك بولسىمۇ، لېكىن يەنىلا «ئاددىي» ئەمگەك ھېسابلىنىدۇ. شۇنداقلا، «مەلىكىلىك ئەمگەك» دەپ ئاتالغان ئەمگەكنى مىللىي ئەمگەكتە خېلى چوڭ سانىنى ئىگىلەيدۇ، دەپ ئويلىماسلىق كېرەك. لېنگنىڭ ھېسابلاپ چىقىشىچە، ئەنگلىيىدە (ۋە ۋېيلىستا) 11 مىليوندىن ئارتۇق كىشى ئاددىي ئەمگەك بىلەن تىرىكچىلىك قىلىدۇ. شۇ چاغدىكى ئومۇمىي نوپۇس 18 مىليون بولۇپ، ئۇنىڭدىن 1 مىليون ئاقسۆڭەك ۋە 1 مىليون 500 مىڭ قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك كەمبەغەللەر، سەرگەردانلار، جىنايەتچىلەر، پاھىشە ئاياللار ۋە باشقىلار چىقىرىپ تاشلىنىدۇ. يەنە ئوتتۇراھال سودىگەرلەر، ئۆي ئىجارىسى بىلەن جان باقىدىغانلار، ئەمەلدارلار، يازغۇچىلار، سەنئەتكارلار، ئوقۇتقۇچىلار ۋە باشقىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان 4 مىليون 650 مىڭ كىشىلىك ئوتتۇرا سىنىپ چىقىرىپ تاشلىنىدۇ. لېنگ مۇشۇ 4 مىليون 650 مىڭ دېگەن سانىنى توشقۇزۇش ئۈچۈن، بانكا ئىگىلىرى ۋەھاكازالاردىن باشقا، ئىش ھەققى يۇقىرىراق بولغان «فابرىكا ئىشچىلىرى»نىڭ ھەممىسىنى ئوتتۇرا سىنىپنىڭ ئەمگەك قىلىدىغان قىسمىغا قوشىدۇ! ھەتتا تامچىمۇ «مۇرەككەپ ئەمگەك بىلەن شۇغۇللانغۇچىلار» قاتارىغا كىرگۈزۈلىدۇ. شۇنداق قىلىپ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان 11 مىليون كىشى قالىدۇ. (س • لېنگ «دۆلەتنىڭ نامراتلىششىشى، نامراتلىششىنىڭ سەۋەبى ۋە ئۇنىڭ ئالدىنى ئېلىش چارىلىرى»، 1844-يىل لوندون نەشرى [49—52-بەتلەردىن پايدىلىنىلسۇن]) «ئوزۇقلۇق بەدىلىگە ئۆزىنىڭ ئاددىي ئەمگىكىدىن باشقا ھېچنەرسە بېرەلمەيدىغان غايەت چوڭ سىنىپ ئاھالىنىڭ زور كۆپچىلىكىنى تەشكىل قىلىدۇ.» (جېمس مىل «مۇستەملىكىلەر»، «ئەنگلىيە قامۇسىغا قوشۇمچە»، 1831-يىل نەشرى)

(19) «قىممەتنىڭ ئۆلچىمى بولغان ئەمگەك ئۈستىدە توختالغاندا، جەزمەن مۇئەييەن خىلدىكى ئەمگەك كۆزدە تۇتۇلىدۇ... باشقا خىلدىكى ئەمگەكنىڭ بۇ خىل ئەمگەككە بولغان نىسبىتىنى بەلگىلەش ئاسان.» ([ج. كازنوۋ] «سىياسىي ئىقتىساد ئوچېرىكى»، 1832-يىل لوندون نەشرى 22-، 23-بەتلەر)

ئاددىي ئىجتىمائىي ئونتۇرىچە ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىۋاتىدۇ دەپ پەرەز قىلساقلا، ئارتۇقچە ھېساباتتىن قۇتۇلىمىز ۋە تەھلىلنى ئاددىيلاشتۇرىمىز.



# 6-باب
# ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتال

ئەمگەك جەريانىنىڭ تۈرلۈك ئامىللىرى مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ھاسىل بولۇشىدا پەرقلىق رول ئوينايدۇ.

ئىشچى مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگىكىنى — ئۇنىڭ ئۇ ئەمگىكى ئىگە بولغان خاس مەزمۇن، مەقسەت ۋە تېخنىكىلىق خاراكتېرى بىلەن ھېسابلىشىپ يۈرمەيمىز — ئەمگەك ئوبيېكتىغا قوشىدۇ، يەنى يېڭى قىممەتنى ئەمگەك ئوبيېكتىغا قوشىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئۆز نۆۋىتىدە مەھسۇلات قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمىغا ئايلانغانلىقىنى بايقايمىز، مەسىلەن، پاختا يىپنىڭ قىممىتى ئىچىدە پاختا بىلەن ئۇرچۇقنىڭمۇ قىممىتى بولىدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى مەھسۇلاتقا ئۆتۈپ ساقلىنىپ قالىدۇ. بۇنداق ئۆتۈش ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى مەھسۇلاتقا ئايلىنىدىغان چاغدا، ئەمگەك جەريانىدا يۈز بېرىدۇ. ئۇ ئەمگەكنى ۋاستە قىلىدۇ. ئۇنداقتا ئۇ قانداق قىلىپ ئەمەلگە ئاشىدۇ؟

ئىشچى ئەينى بىر ۋاقىتتا ئىككى قېتىم ئەمگەك قىلمايدۇ؛ بىر قېتىمدا ئۆزىنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق قىممەتنى پاختىغا قوشۇش يۈزىسىدىن؛ يەنە بىر قېتىمدا پاختىنىڭ كونا قىممىتىنى ساقلاپ قېلىش يۈزىسىدىن، باشقىچە ئېيتقاندا، ئۆزى پىششىقلىغان پاختا

بىلەن ئىشلەتكەن ئۇرچۇقلارنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلات بولغان پاختا يىپقا ئۆتكۈزۈش يۈزىسىدىن ئەمگەك قىلمايدۇ. ئۇ كونا قىممەتنى ئۇنىڭغا يېڭى قىممەت قوشۇش يولى بىلەنلا ساقلاپ قالىدۇ. بىراق، ئىشچىنىڭ يېڭى قىممەتنى ئەمگەك ئوبيېكتىغا قوشۇشى ۋە كونا قىممەتنى مەھسۇلاتتا ساقلاپ قېلىشى ئۇ ئوخشاش بىر ۋاقىت ئىچىدە قولغا كەلتۈرگەن، پۈتۈنلەي ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل نەتىجە (ئىشچى ئوخشاش بىر ۋاقىت ئىچىدە بىرلا قېتىم ئەمگەك قىلىسىمۇ) بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، دېمەك، ناھايىتى روشەنكى، نەتىجىنىڭ بۇنداق ئىككى ياقلىمىلىقىنى ئىشچى ئەمگىكىنىڭ ئۆزىدىكى ئىككى ياقلىمىلىق بىلەنلا ئىزاھلاشقا بولىدۇ. ئەمگەكنىڭ ئوخشاش بىر ۋاقىتتا، بىر خۇسۇسىيىتىدىن ئېيتقاندا قىممەت يارىتىشى، يەنە بىر خۇسۇسىيىتىدىن ئېيتقاندا قىممەتنى ساقلىشى ياكى ئۆتكۈزۈشى مۇقەررەر.

ھەربىر ئىشچى ئەمگەك ۋاقتىنى ھەمدە قىممەتنى قانداق قىلىپ قوشىدۇ؟ باشتىن-ئاخىر پەقەت ئۆزىدىكى ئىشلەپچىقىرىش-ئەمگەك شەكلى ئارقىلىقلا قوشىدۇ. ئەمگەك ۋاقتىنى يىپ ئىگىرگۈچى پەقەت يىپ ئىگىرىش ئارقىلىق، رەخت توقۇغۇچى پەقەت رەخت توقۇش ئارقىلىق، تۆمۈرچى پەقەت تۆمۈرچىلىك قىلىش ئارقىلىقلا قوشالايدۇ. ئۇلار ئەمگەككە ئاۋۋال ئادەتتىكى ئەمگەكنى، ئاندىن يېڭى قىممەتنى قوشۇشتەك مەقسەتلىك شەكىلنى قوللىنىش نەتىجىسىدە، يىپ ئىگىرىش، رەخت توقۇش، تۆمۈرچىلىك قىلىش ئارقىلىق، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بولغان پاختا ۋە ئۇرچۇق، پاختا يىپ ۋە توقۇش ئىستانوكى، تۆمۈر ۋە سەندەلمۇ مەلۇم بىر مەھسۇلاتنى، يېڭىچە ئىستېمال قىممىتىنى شەكىللەندۈرىدىغان



ئامىل بولۇپ قالىدۇ.[20] ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئىستېمال قىممىتىنىڭ كونا فورمىسى يوقاپ كەتسىمۇ، ئەمما كېيىن يېڭى ئىستېمال قىممىتىنىڭ فورمىسى ئاساسىدا بارلىققا كېلىدۇ. بىز قىممەتنىڭ شەكىللىنىش جەريانىنى تەكشۈرگەن چېغىمىزدىلا مەلۇم بولغان ئىدىكى، ئىستېمال قىممىتى يېڭى ئىستېمال قىممىتىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈش مەقسىتىدە سەرپ قىلىنغاندىلا، شۇ سەرپ قىلىنغان ئىستېمال قىممىتىنى ھاسىل قىلىشقا زۆرۈر بولغان ئىش ۋاقتى يېڭى ئىستېمال قىممىتىنى ھاسىل قىلىشقا زۆرۈر بولغان ئىش ۋاقتىنىڭ بىر قىسمىغا ئايلىنىدۇ، يەنى ئىشقا سېلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن يېڭى مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەندىغان ئىش ۋاقتىدىن ئىبارەت بولىدۇ. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىشچىنىڭ ئىشقا سېلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىنى ساقلاپ قېلىشى ياكى ئۇلارنى قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە مەھسۇلاتقا ئۆتكۈزۈشى ئۇنىڭ ئومۇمىي ئەمگەكنى قوشقانلىقى ئارقىسىدا ئىشقا ئاشمايدۇ، بەلكى ئاشۇ ئۇستىلىمە ئەمگەكنىڭ ئالاھىدە كېرەكلىك خاراكتېرگە ئىگە ئەمگەك بولغانلىقى ئارقىسىدا، ئۇنىڭ ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش شەكلى بولغانلىقى ئارقىسىدا ئەمەلگە ئاشىدۇ. ئەمگەك مۇشۇنداق مەقسەتلىك ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى ئېلىپ بېرىش، يىپ ئىگىرىش، رەخت توقۇش، تۆمۈرچىلىك سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن باغلىنىدىغانلا بولسا، ئۇلارنى تىرىلدۈرىدۇ، ئۇلارغا ھاياتىي كۈچ بېرىپ، ئۇلارنى ئەمگەك جەريانىدىكى ئامىلغا ئايلاندۇرىدۇ ھەمدە ئۇلار بىلەن بىرىكىپ

(20) «ئەمگەك يوقىتىلغان شەيئىنىڭ ئورنىغا يېڭى شەيئى يارىتىدۇ» («مىللىي سىياسىي ئىقتىساد ئىلمى» 1821-يىل لوندون نەشرى 13-بەت)

مەھسۇلات بولىدۇ .

ئەگەر ئىشچىنىڭ ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى يىپ ئىگىرىش بولمىسا ، ئۇ پاختىنى يىپقا ئايلاندۇرالمايدۇ ، شۇڭا پاختا بىلەن ئۇرچۇقنىڭ قىممىتىنى پاختا يىپقا ئۆتكۈزۈپمۇ بولالمايدۇ . بىراق بۇ ئىشچى كەسپىنى ئۆزگەرتىپ ياغاچچىلىق قىلسا ، ئۇ يەنىلا بىر ئىش كۈننى سەرپ قىلىپ قىممەتنى ئۆزىنىڭ ماتېرىياللىرىغا قوشىدۇ . بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، ئۇنىڭ ئۆز ئەمگىكى ئارقىلىق قىممەت قوشۇشى ئۇنىڭ ئەمگىكىنىڭ يىپ ئىگىرىش ئەمگىكى ياكى ياغاچچىلىق ئەمگىكى بولغانلىقىدىن ئەمەس ، بەلكى ئومۇمىي ، ئابستراكت ئىجتىمائىي ئەمگەك بولغانلىقىدىندۇر ؛ ئۇنىڭ مۇئەييەن مىقداردىكى قىممەتنى قوشۇشى ئۇنىڭ ئالاھىدە ۋە كېرەكلىك مەزمۇنغا ئىگە ئەمگەك بولغانلىقىدىن ئەمەس ، بەلكى مۇئەييەن ۋاقىت داۋاملاشقان ئەمگەك بولغانلىقىدىندۇر . شۇڭا ، ئىگىرىش ئىشچىسىنىڭ ئەمگىكى ئۇنىڭ ئابستراكت ، ئومۇمىي خۇسۇسىيىتىدىن ئېيتقاندا ، ئىنسان ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپىياتى سۈپىتىدە ، يېڭى قىممەتنى پاختا بىلەن ئۇرچۇقنىڭ قىممىتىگە قوشىدۇ ؛ ئۇنىڭ ئالاھىدە كېرەكلىك كونكرېت خۇسۇسىيىتىدىن ئېيتقاندا ، ئىگىرىش جەريانى سۈپىتىدە ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا ئۆتكۈزىدۇ ، بۇنىڭ بىلەن بۇ قىممەتنى مەھسۇلاتتا ساقلاپ قالىدۇ . ئەمگەكنىڭ ئەينى بىر ۋاقىتتا بەرگەن نەتىجىسىنىڭ ئىككى ياقلىمىلىقى ئەنە شۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدۇ .

يېڭى قىممەت ئەمگەكنىڭ نوقۇل مىقدارىنىڭ قوشۇلغانلىقى ئارقىسىدا قوشۇلىدۇ ؛ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ كونا قىممىتى قوشۇلۇۋاتقان شۇ ئەمگەكنىڭ سۈپەتكە ئىگە بولغانلىقى ئارقىسىدا مەھسۇلاتتا ساقلىنىپ قالىدۇ . ئەينى بىر ئەمگەكنىڭ



ئۆزىنىڭ ئىككى ياقلىمىلىقى كەلتۈرۈپ چىقارغان بۇ ئىككى ياقلىما رولى تۈرلۈك ئەھۋاللاردا ئوچۇق نامايان بولىدۇ .

بىرەر ئىختىرا يىپ ئىگىرگۈچىگە ئىلگىرى 36 سائەتتە ئىگىرىدىغان يىپنى 6 سائەتتە ئىگىرىپ بولۇش ئىمكانىيىتى يارىتىپ بەردى ، دەپ پەرەز قىلساق ، مەقسەتلىك ، كېرەكلىك ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى ئۇنىڭ ئەمگەك ئىقتىدارىنى 6 ھەسسە ئاشۇرىدۇ ، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتىمۇ 6 ھەسسە ئېشىپ ، 6 قاداق يىپتىن 36 قاداق يىپقا يېتىدۇ . لېكىن ، ئىلگىرى 6 قاداق پاختا ئۆزىگە قانچىلىك ئىش ۋاقتىنى سىڭدۈرگەن بولسا ، بۇ 36 قاداق پاختىمۇ ئەمدى ئۆزىگە شۇنچىلىك ئىش ۋاقتىنى سىڭدۈرىدۇ . 36 قاداق پاختىغا قوشۇلغان يېڭى ئەمگەك كونا ئۇسۇلنى قوللانغان ۋاقىتتىكىدىن $\frac{6}{5}$ قىسىم ئاز بولىدۇ ، شۇڭا ، قوشۇلغان قىممەتمۇ ئىلگىرىكىنىڭ $\frac{1}{6}$ قىسمىچىلىك بولىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ھازىر 36 قاداق پاختا يىپتىن ئىبارەت يېڭى مەھسۇلات ئىچىدە پاختىنىڭ قىممىتى 6 ھەسسە بولىدۇ . ئەنە شۇ 6 سائەت يىپ ئىگىرىش ۋاقتىدا ، مەھسۇلاتتا ساقلانغان ۋە ئۇنىڭغا يۆتكەلگەن خام ئەشيا قىممىتى ئىلگىرىكىنىڭ 6 ھەسسىسىگە توغرا كېلىدۇ ، گەرچە ئۇ ئوخشاش مىقداردىكى خام ماتېرىيالغا قوشۇلغان يېڭى قىممەتنىڭ $\frac{5}{6}$ قىسمىدىن كىچىك بولسىمۇ . بۇ شۇنى چۈشەندۈرىدۇكى ، ئەمگەكنىڭ ئوخشاش بىر بۆلۈنمەس جەريانىدا ، ئۇنىڭ قىممەتنى ساقلاپ قېلىش خۇسۇسىيىتى بىلەن قىممەت يارىتىش خۇسۇسىيىتى ماھىيەتلىك پەرقلىنىدۇ . ئوخشاش مىقداردىكى پاختىنى ئىگىرىشكە زۆرۈر بولغان ۋاقىت قانچىكى كۆپ كەتسە ، پاختىغا قوشۇلىدىغان يېڭى قىممەت شۇنچە چوڭ

بولىدۇ؛ ئوخشاش بىر ئەمگەك ۋاقتىدا ئىگىرىلگەن پاختىنىڭ مىقدارى قانچە كۆپ بولسا، مەھسۇلاتتا ساقلىنىدىغان كونا قىممەتمۇ شۇنچە زور بولىدۇ.

ئەكسىچە، ئىگىرىش ئەمگىكىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى ئۆزگەرمىدى، يەنى بىر قاداق پاختىنى كاللەك يىپقا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن ئىگىرگۈچىگە ئىلگىرى قانچىلىك ۋاقىت كەتكەن بولسا، ھازىرمۇ شۇنچىلىك ۋاقىت كېتىدۇ، دەپ پەرەز قىلايلى. بىراق، پاختىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇش قىممىتى ئۆزگەرگەن، 1 قاداق پاختىنىڭ باھاسى ئەسلىدىكى باھادىكىدىن 6 ھەسسە ئاشقان ياكى ئەسلىدىكى باھانىڭ $\frac{1}{6}$ گە چۈشكەن دەيلى. بۇ ئىككى خىل ئەھۋالدا، ئىگىرگۈچى ئوخشاش بىر ئەمگەك ۋاقتىنى ھەمدە شۇ سەۋەبتىن ئوخشاش بىر قىممەتنى ئوخشاش مىقداردىكى پاختىغا قوشىدۇ؛ بۇ ئىككى خىل ئەھۋالدا، ئىگىرگۈچى ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ئوخشاش مىقداردا پاختا يىپ ئىشلەپچىقىرىدۇ. بىراق، ئىگىرگۈچى پاختىدىن يىپقا، يەنى مەھسۇلاتقا يۆتكىگەن قىممەت بىر خىل ئەھۋالدا ئەسلىدىكىسىنىڭ $\frac{1}{6}$ چىلىك بولىدۇ، يەنە بىر خىل ئەھۋالدا ئەسلىدىكىسىنىڭ 6 ھەسسىسىچىلىك بولىدۇ. ئەمگەك ۋاسىتىلىرى قىممەتلەشسە ياكى ئەرزانلاشسىمۇ، ئۇ ئەمگەك جەريانىدا ئۆز ئۈنۈمىنى ئىزچىل جارى قىلدۇرسا، ئەھۋال يەنىلا ئوخشاش بولىدۇ.

ئەگەر، ئىگىرىش جەريانىنىڭ تېخنىكا شەرت-شارائىتى ئۆزگەرمىسە، يەنە كېلىپ ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىكى قىممىتىمۇ ئۆزگەرمىسە، ئۇ ھالدا ئىگىرگۈچى ئوخشاش ئىش ۋاقتى ئىچىدە يەنىلا ئوخشاش مىقداردىكى، ئۆزگەرمەس قىممەتتىكى خام ماتېرىيال ۋە ماشىنىنى ئىشلىتىدۇ. بۇنداق



ئەھۋالدا، ئۇنىڭ مەھسۇلاتتا ساقلىغان قىممىتى ئۇ قوشقان يېڭى قىممەت بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ. ئۇنىڭ ئىككى ھەپتىدە قوشقان قىممىتى بىر ھەپتىدە قوشقان قىممىتىدىن بىر ھەسسە كۆپ بولىدۇ، شۇڭا، بۇنىڭدىن ياراتقان قىممىتىمۇ بىر ھەسسە يۇقىرى بولىدۇ؛ شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئۇ سەرپ قىلغان ماتېرىيال ۋە ئۇنىڭ قىممىتىمۇ بىر ھەسسە كۆپ بولىدۇ، ئۇ ئۇپراتقان ماشىنا ۋە ئۇنىڭ قىممىتىمۇ بىر ھەسسە يۇقىرى بولىدۇ، شۇڭا، ئۇ ئىككى ھەپتىلىك مەھسۇلاتتا بىر ھەپتىلىك مەھسۇلاتنىڭكىدىن بىر ھەسسە ئارتۇق قىممەت ساقلاپ قالىدۇ. بەلگىلەنگەن ئۆزگەرمەس ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا، ئىشچىنىڭ مەھسۇلاتقا قوشقان قىممىتى قانچە كۆپ بولسا، ئۇنىڭ مەھسۇلاتتا ساقلاپ قالغان قىممىتىمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ. لېكىن، ئۇنىڭ تېخىمۇ كۆپ قىممەتنى ساقلاپ قالالىغانلىقى ھەرگىز ئۇنىڭ تېخىمۇ كۆپ قىممەتنى قوشقانلىقىدا كۆرۈلمەيدۇ، بەلكى ئۇنىڭ بۇ قىممەتنى ئۆزگەرمەيدىغان ۋە ئۆزىنىڭ ئەمگىكىگە باغلىق بولمىغان شارائىتتا قوشقانلىقىدا كۆرۈلىدۇ.

ئەلۋەتتە، مەلۇم نىسپىي مەنىدىن شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى، ئىشچىنىڭ كونا قىممەتنى ساقلاپ قېلىشى بىلەن يېڭى قىممەتنى قوشۇشى ھەمىشە مۇئەييەن نىسبەتتە بولىدۇ. پاختىنىڭ قىممەتلىشىپ 1 شىللىڭدىن 2 شىللىڭغا چىقىشىدىن، ياكى ئەرزانلىشىپ 6 پېنسقا چۈشۈپ قېلىشىدىن، ئىشقىلىپ ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ قانداق ئۆزگىرىشىدىن قەتئىينەزەر، ئىشچى بىر سائەتلىك مەھسۇلاتتا ساقلاپ قالغان پاختىنىڭ قىممىتى ھامان ئىككى سائەتلىك مەھسۇلاتتا ساقلاپ قالغان پاختا قىممىتىنىڭ يېرىمىچىلىكلا بولىدۇ. ئاندىن قالسا، ئەگەر ئۇنىڭ ئۆز ئەمگىكىنىڭ ئۈنۈمدارلىقى ئۆزگەرسە، يەنى ئاشسا ياكى چۈشسە،

ئۇ ھالدا بۇ ئىشچى مەسىلەن بىر ئىش سائىتىدە ئىلگىرىكى چاغدىكىدىن كۆپرەك ياكى ئازراق پاختا ئىگىرىدۇ، شۇنىڭغا مۇناسىپ ھالدا بىر ئىش سائىتىدىكى مەھسۇلاتتا كۆپرەك ياكى ئازراق پاختا قىممىتىنى ساقلاپ قالىدۇ. لېكىن، مەيلى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئۇنىڭ ئىككى ئىش سائىتىدە ساقلاپ قالغان قىممىتى ھامان بىر ئىش سائىتىدە ساقلاپ قالغان قىممىتىدىن ئىككى ھەسسە ئارتۇق بولىدۇ.

قىممەتنىڭ قىممەت بەلگىسىدىن ئىبارەت ساپ سىمۋوللۇق ئىپادىسىنى بىر چەتكە قايرىپ قويساق، بۇ قىممەت پەقەت مەلۇم ئىستېمال قىممىتىدە، مەلۇم ماددىدىلا مەۋجۇت بولىدۇ (نوقۇل ھالدا ئەمگەك كۈچىنىڭ مەۋجۇتلۇقىدىن قارىغاندا، ئادەمنىڭ تەبىئىي ئوبيېكت نەرسە، لېكىن جانلىق، ئاڭلىق نەرسە، ئەمگەك بولسا شۇ كۈچىنىڭ ماددىدىكى ئىپادىسى). شۇڭا، ئىستېمال قىممىتى يوقالسا، قىممەتمۇ يوقىلىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئۆز قىممىتىنى ئىستېمال قىممىتى بىلەن تەڭ يوقاتمايدۇ، چۈنكى، ئۇلارنىڭ ئەمگەك جەريانى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى ئىستېمال قىممىتى فورماتسىيىسىنى يوقىتىشى ئەمەلىيەتتە پەقەت مەھسۇلات جەھەتتە يەنە بىر خىل ئىستېمال قىممىتى فورماتسىيىسىگە ئېرىشىش ئۈچۈندۇر. گەرچە قىممەتنىڭ مەلۇم ئىستېمال قىممىتى ئىچىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى ئىنتايىن مۇھىم بولسىمۇ، لېكىن تاۋار فورماتسىيىسىنىڭ ئۆزگىرىشى بىزگە شۇنى كۆرسىتىدۇكى، ئۇنىڭ قايسى خىل ئىستېمال قىممىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى قىممەت ئۈچۈن بەرىبىر. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەمگەك جەريانىدا پەقەت ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئۆزىنىڭ مۇستەقىل ئىستېمال قىممىتىنى يوقىتىش بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۆزىنىڭ



ئالماشتۇرۇلۇش قىممىتىنىمۇ يوقاتقاندىلا، ئاندىن قىممەتمۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن مەھسۇلاتقا يۆتكىلىدۇ. ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى سۈپىتىدە قانچىلىك قىممەت يوقاتسا، مەھسۇلاتقىمۇ پەقەت شۇنچىلىك قىممەت ئۆتكۈزىدۇ. لېكىن بۇ جەھەتتە، ئەمگەك جەريانىدىكى ھەر خىل ماددىي ئامىللارنىڭ ئەھۋالى ھەر خىل بولىدۇ.

ماشىنىنى ھەرىكەتلەندۇرۇش ئۈچۈن كۆيدۈرۈلگەن كۆمۈر، چاقنىڭ ئوقىنى سىلىقلاشقا سەرپ قىلىنغان ماي ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر تامامەن يوق بولۇپ كېتىدۇ. بوياق ۋە باشقا قوشۇمچە ماتېرىياللار يوق بولۇپ كەتسىمۇ، لېكىن ئۇلار مەھسۇلاتنىڭ خۇسۇسىيىتىدە نامايان بولىدۇ. خام ماتېرىيال نەق مەھسۇلاتنى شەكىللەندۈرىدۇ، لېكىن ئۆزىنىڭ شەكلىنى ئۆزگەرتىدۇ. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، خام ماتېرىياللار ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە ئەمگەك جەريانىغا كىرگەندە، ئۆزىنىڭ ئىلگىرىكى مۇستەقىل ھالىتىنى يوقىتىدۇ. لېكىن ھەقىقىي ئەمگەك ۋاسىتىلىرى بۇنداق بولمايدۇ. ئەسۋاب، ماشىنا، زاۋۇت بىناسى، قاچا قاتارلىقلار پەقەت ئىلگىرىكى ھالىتىنى ساقلاپ تۇرغان چاغدىلا ھەمدە ئەمگەك جەريانىغا ئالدىنقى كۈنى قانداق شەكىلدە كىرگەن بولسا، ئەتىسىمۇ شۇنداق شەكىلدە كىرەلىگەن ۋاقىتتىلا، ئاندىن ئەمگەك جەريانىدا ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرالايدۇ. ئۇلار كېرەككە كېلىدىغان مەزگىلدە، ئەمگەك جەريانىدا، مەھسۇلات بىلەن نىسپىي ھالدا مۇستەقىل شەكلىنى ساقلاپ تۇرىدۇ، كېرەكتىن چىققاندىن كېيىنمۇ شۇنداق بولىدۇ. ماشىنا، ئەسۋاب، زاۋۇت بىنالىرى قاتارلىقلارنىڭ تاشلاندۇقلىرى ئۇلارنىڭ ياردىمى ئارقىلىق ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈلگەن مەھسۇلاتلاردىن ھەمىشە ئايرىم مەۋجۇت بولۇپ

تۇرىدۇ . ئەگەر بىز مۇشۇ تۇردىكى مەلۇم ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ خىزمەت سورۇنىغا كىرگەن كۈندىن باشلاپ كېرەكسىز بۇيۇملار ئامبىرىغا تاشلىۋېتىلگەن كۈنگىچە رول ئوينىغان پۈتكۈل دەۋرنى تەكشۈرۈپ كۆرىدىغان بولساق ، بۇ مەزگىلدە ئۇنىڭ ئىستېمال قىممىتىنىڭ تامامەن ئەمگەك تەرىپىدىن خورىتىۋېتىلگەنلىكىنى ، شۇڭا ئۇنىڭ ئالماشتۇرۇلۇش قىممىتىنىڭمۇ تامامەن مەھسۇلاتقا ئۆتۈپ كەتكەنلىكىنى كۆرىمىز . ئالايلۇق ، بىر ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ ئۆمرى 10 يىل بولسا ، 10 يىللىق ئەمگەك جەريانىدا ، ئۇنىڭ بارلىق قىممىتى شۇ 10 يىلدا ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتلارغا ئۆتۈپ كېتىدۇ . شۇڭا مەلۇم بىر ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ ئۆمرى ئۇنىڭدىن ئۈزلۈكسىز تۈردە يېڭىباشتىن پايدىلىنىپ تەكرار ئېلىپ بېرىلىدىغان بىرنەچچە ئەمگەك جەريانىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . بۇ جەھەتتە ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ئەھۋالى ئادەمنىڭ ئەھۋالى بىلەن ئوخشاش بولىدۇ . ھەر بىر ئادەم ھەر كۈنى 24 سائەتلىك ئۆمرىدىن ئايرىلىدۇ . لېكىن ھەرقانداق ئادەمنىڭ جىسمىغا قاراپ ، ئۇنىڭ ئۆز ھاياتىنىڭ قانچە كۈنىدىن ئايرىلىپ بولغانلىقىنى توپتوغرا كۆرۈۋالغىلى بولمايدۇ . لېكىن بۇ ئۆمۈر سۇغۇرتىسى شىركەتلىرىنىڭ كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆمرىدىن ئىنتايىن توغرا ، ئىنتايىن پايدىلىق (بۇ ئىنتايىن مۇھىم) يەكۈن چىقىرىشىغا دەخلى قىلمايدۇ . ئەمگەك ۋاستىلىرىمۇ مۇشۇنداق بولىدۇ . تەجرىبىلەرگە ئاساسەن ، بىر خىل ئەمگەك ۋاستىسى ، مەسىلەن ، مەلۇم بىر خىل ماشىنىنى قانچىلىك ۋاقىت ئىشلەتكىلى بولىدىغانلىقىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ . بۇ خىل ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ ئىستېمال قىممىتى ئەمگەك جەريانىدا ئاران 6 كۈنلا داۋاملىشىدۇ ، دەپ پەرەز قىلساق ، ئۇ ھالدا ئۇ ھەر بىر ئوتتۇرىچە ئىش كۈنى ئۆزىنىڭ ئىستېمال



قىممىتىنىڭ $\frac{1}{6}$ نى يوقىتىدۇ ، شۇڭا ، ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ $\frac{1}{6}$ ى كۈنلۈك مەھسۇلاتلارغا ئۆتۈپ كېتىدۇ . بارلىق ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ خورىشى ، مەسىلەن ، ئۇلارنىڭ ئىستېمال قىممىتىنىڭ كۈنلۈك خورىشى شۇنداقلا ئۇلارنىڭ قىممىتىنىڭ ھەر كۈنى مەھسۇلاتلارغا مۇناسىپ ھالدا يۆتكىلىشى مۇشۇ ئۇسۇل ئارقىلىق ھېسابلىنىدۇ .

بۇنىڭدىن شۇ نەرسە ناھايىتى ئېنىق كۆرۈنۈپ تۇرۇپتىكى ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مەھسۇلاتقا قوشىدىغان قىممىتى ئەمگەك جەريانىدا ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى يوقىتىش تۈپەيلىدىن يوقاتقان قىممىتىدىن ئېشىپ كەتمەيدۇ . ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ يوقىتىدىغان قىممىتى بولمىسا ، يەنى ئۇ ئەسلىدىلا ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ مەھسۇلى بولمىسا ، ئۇ ھالدا ئۇ ھەرقانداق قىممەتنى مەھسۇلاتقا ئۆتكۈزمەيدۇ . ئۇ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان ئامىل بولماستىن ، بەلكى پەقەت ئىستېمال قىممىتىنىلا ۋۇجۇتقا كەلتۈرىدىغان ئامىل بولىدۇ . يەر ، شامال ، سۇ ، كاندىكى تۆمۈر ، ئىپتىدائىي ئورمانلىقتىكى دەرەخ قاتارلىق ئىنسانلارنىڭ ياردىمىسىز تەبىئىي مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى مۇشۇنداق بولىدۇ :

بىز بۇ يەردە يەنە بىر قىزىق ئەھۋالنى كۆرىمىز . بىر ماشىنىنىڭ قىممىتى 1000 فوند ستېرلىڭ ، 1000 كۈن ئىچىدە كېرەكتىن چىقىدۇ ، دەپ پەرەز قىلساق ، مۇشۇنداق ئەھۋالدا ، ماشىنا قىممىتىنىڭ $\frac{1}{1000}$ قىسمى ھەر كۈنى ماشىنىنىڭ ئۆزىدىن ئۇنىڭ بىر كۈنلۈك مەھسۇلاتىغا ئۆتىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىرگە ، ماشىنىنىڭ ھاياتىي كۈچى كۈنسېرى ئاجىزلىشىپ بارسىمۇ ،

لېكىن ماشىنا يەنىلا ئەمگەك جەريانىدا ئۈزلۈكسىز رول ئوينىۋېرىدۇ. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەمگەك جەريانىدىكى مەلۇم ئامىل، مەلۇم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى ئەمگەك جەريانىغا تولۇق ئۆتىدۇ، لېكىن قىممەتنىڭ ئېشىش جەريانىغا قىسمەن ئۆتىدۇ. ① بۇ يەردە، ئەمگەك جەريانى بىلەن قىممەتنىڭ ئېشىش جەريانى ② ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئۇلارنىڭ ماددا ئامىلىدا مۇنداق ئەكس ئېتىدۇ: ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى ئەمگەك جەريانىنىڭ ئامىلى سۈپىتىدە ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا تولۇق ئۆتىدۇ؛ قىممەتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان ئامىل بولۇش سۈپىتى بىلەن ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قىسمەن ئۆتىدۇ. (21)

يەنە بىر تەرەپتىن پۈتۈنلەي ئەكسىچە بولىدۇ، بىر خىل

(21) بۇ يەردىكى مەسىلە ئەمگەك ۋاستىلىرى يەنى ماشىنا، قۇرۇلۇش قاتارلىقلارنى رېمونت قىلىشقا بېرىپ تاقالمايدۇ. رېمونت قىلىنىۋاتقان ماشىنا ئەمگەك ۋاستىسى ئەمەس، بەلكى ئەمگەك ماتېرىيالى ھېسابلىنىدۇ. ئۇ ئەمگەك قىلىشقا ئىشلىتىلمەيدۇ، بەلكى ئۇنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشكە قولايلىق بولسۇن ئۈچۈن، ئۇ رېمونت قىلىنىدۇ. بىز ئۆز مەقسىتىمىزنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇنداق رېمونتچىلىق ئەمگىكى ھامان ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەكنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، دەپ تەسەۋۋۇر قىلىشىمىز مۇمكىن. تېكىستتە ئېيتىلغان ھېلىقىدەك خوراشنى ھېچقانداق دوختۇر داۋالاپ ساقايتالمايدۇ، بۇنداق خوراش بارا-بارا ئۆلۈمگە ئېلىپ بارىدۇ. «بەزىدە بۇنداق ئۈپراشنىڭ ئورنىنى تولدۇرغىلى بولمايدۇ، پىچاقنى مىسالغا ئالساق، ئۇ ئۈپراۋەرسە، كېرەككە كەلمەيدىغان دەرىجىگە بېرىپ قالىدۇ، ھەتتا چاقچى ئۇستامۇ: بۇ پىچاق بىلەشكىمۇ ئەرزىمەيدۇ، دەيدۇ.» بىز تېكىستتە شۇنى كۆردۇقكى، ماشىنا ھەر بىر ئەمگەك جەريانىغا تامامەن ئۆتىدۇ، لېكىن بىرلا ۋاقىتتا ئېلىپ بېرىلغان قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىغا پەقەت قىسمەن ئۆتىدۇ. ③ مۇشۇ نۇقتىغا ئاساسەن، بىز تۆۋەندە بايان قىلىنغان ئۇقۇمدىكى قالايمىقانچىلىق ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرالايمىز: «رىكاردو ئەيەندى مۇنداق دەيدۇ، ماشىنىسازلارنىڭ پايپاق ماشىنىسى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلغان ئەمگەكنىڭ بىر قىسمى مەسىلەن، بىر جوپ پايپاقنىڭ قىممىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بىراق، بىر جۈپ پايپاقنى ئىشلەپچىقارغان بارلىق ئەمگەك... ماشىنىساز سەرپ قىلغان ئەمگەكنىڭ بىر قىسمىنى ئەمەس، بەلكى ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. چۈنكى، بىر ماشىنا

① ماركس تۈزىتىش كىرگۈزگەن فرانسۇزچە نەشرى، ئېنگېلس سېلىشتۇرۇپ بېكىتكەن ئىنگلىزچە نەشرىدە قىممەتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈش جەريانى دېيىلگەن. — تۈزگۈچىدىن

② يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش.

③ يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش.



ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى قىممەتنىڭ ئېشىش جەريانىغا تامامەن ئۆتىدۇ ①، لېكىن ئەمگەك جەريانىغا قىسمەن ئۆتىدۇ. پاختىدىن يىپ ئەشكەندە، ھەر كۈنى 115 قاداق پاختىنىڭ 15 قادىقى توزغاققا ئايلىنىپ كېتىدۇ، دەپ پەرەز قىلايلى، ئەگەر بۇ 15 قاداق پاختىنىڭ توزغاققا ئايلىنىپ كېتىشى نورمال ئەھۋال، پاختىنى پىششىقلاشتىكى ئوتتۇرىچە شارائىتتا ئۇنىڭدىن ساقلانغىلى بولمايدۇ دېسەك، ئۇ ھالدا بۇ 15 قاداق پاختا گەرچە يىپنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان ئامىل بولمىسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ قىممىتى يىپنىڭ ئۆزىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان 100 قاداق پاختىنىڭ قىممىتى بىلەن تامامەن ئوخشاش بولىدۇ ھەمدە يىپنىڭ قىممىتىگە كىرىدۇ. 100 قاداق پاختا يىپ ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن، 15 قاداق پاختىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى توزغاققا ئايلاندۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. شۇڭا، بۇ پاختىنىڭ زىيانغا ئۇچرىشى يىپ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر شەرتى بولىدۇ. دەل شۇنداق بولغاچقا، پاختا ئۆزىنىڭ قىممىتىنى يىپقا ئۆتكۈزىدۇ. ئەمگەك جەريانىدىكى بارلىق تاشلاندۇقلار مۇشۇنداق بولىدۇ، ھېچ بولمىغاندا بۇ تاشلاندۇقلار قايتىدىن يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرەلمەيدىغان، شۇ سەۋەبتىن يەنە مۇستەقىل ئىستېمال قىممىتىنى قايتىدىن ھاسىل قىلالمايدىغان ئەھۋالدا شۇنداق بولىدۇ. ئالايلۇق، مانچېستېردىكى

نۇرغۇن پايپاق ئىشلەپچىقىرالىسىمۇ، لېكىن ماشىنىنىڭ ھەرقانداق بىر قىسمى يوق بولۇپ قالسا، بۇ ماشىنا بىر جۈپمۇ پايپاق ئىشلەپچىقىرالمايدۇ.» («سىياسىي ئىقتىسادقا دائىر بىر قانچە ئاتالغۇ ھەققىدە مۇنازىرە، بولۇپمۇ قىممەت، تەمىنلەش-تەلەپ ھەققىدىكى مۇنازىرە» 1821-يىل لوندون نەشرى، 54-بەت) «ئۆزىنى چوڭ چاغلايدىغان» بۇ ھاكاۋۇر ئاپتورنىڭ چىگىش گەپلىرى ۋە مۇنازىرىلىرى پەقەت تۆۋەندىكى بىر نۇقتىدىن ئېيتقاندىلا توغرا: مەيلى رىكاردو بولسۇن ۋە مەيلى ئۇنىڭدىن ئىلگىرىكى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى ھەرقانداق بىر ئىقتىسادشۇناس بولسۇن، ھېچقايسىسى ئەمگەكنىڭ ئىككى تەرىپىنى توغرا ئايرىپ باققان ئەمەس، شۇ سەۋەبتىن ئەمگەكنىڭ بۇ ئىككى تەرىپىنىڭ قىممەت ھاسىل قىلىشتا ئوينايدىغان تۈرلۈك رولىنى ئانالىز قىلغانمۇ ئەمەس.

① ماركس تۈزىتىش كىرگۈزگەن فرانسۇزچە نەشرى، ئېنگېلس تەكشۈرۈپ بېكىتكەن ئىنگلىزچە نەشرىدە قىممەتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈش جەريانى دېيىلگەن. — تۈزگۈچىدىن

چوڭ ماشىنىسازلىق زاۋۇتلىرىدا ، غايەت چوڭ ماشىنىلار قىرىپ چىقارغان تۆمۈر قىرىندىلىرىنىڭ تاغدەك دۆۋىلىنىپ كەتكەنلىكىنى كۆرگىلى بولىدۇ ، بۇ قىرىندىلار كەچتە چوڭ ھارۋىلارغا بېسىلىپ تۆمۈر تاۋلاش زاۋۇتلىرىغا ئاپىرىلىدۇ ، ئەتىسى ئۇلار ئۇيۇل تۆمۈر ھالىتىدە يەنە ماشىنىسازلىق زاۋۇتىغا قايتۇرۇلىدۇ .

ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئەمگەك جەريانىدا ئىلگىرىكى ئىستېمال قىممىتى فورماتسىيىسىدە مەۋجۇت بولغان قىممىتىنى يوقاتقاندىلا ، ئاندىن قىممىتىنى يېڭى فورماتسىيىدىكى مەھسۇلاتلارغا ئۆتكۈزىدۇ . روشەنكى ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئەمگەك جەريانىدا يوقىتىدىغان ئەڭ چوڭ قىممەت مىقدارى ئۇلارنىڭ ئەمگەك جەريانىغا كىرگەن چاغدىكى ئەسلىدىكى قىممەت مىقدارى بىلەنلا چەكلىنىدۇ ، يەنى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى بىلەنلا چەكلىنىدۇ . شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى مەھسۇلاتقا ھەرگىز ئۆزى قاتنىشىۋاتقان ئەمگەك جەريانىنىڭ سىرتىدا ئىگە بولغان قىممىتىدىن ئارتۇق قىممەت قوشالمايدۇ . بىر خىل ئەمگەك ماتېرىيالى ، بىر خىل ماشىنا ، بىر خىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىنىڭ قانچىلىك كېرەكلىك بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، ئەگەر ئۇلارنىڭ قىممىتى 150 فوند ستېرلىڭ ياكى 500 ئىش كۈنى بولسا ، ئۇ ھالدا ئۇلار ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتقا ھەرگىز 150 فوند ستېرلىڭدىن ئارتۇق قىممەت قوشالمايدۇ . ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە كىرگەن ئەمگەك جەريانى تەرىپىدىن ئەمەس ، بەلكى ئۇلارنى مەھسۇلات قىلىپ چىقارغان ئەمگەك جەريانى ئارقىلىق بەلگىلىنىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئەمگەك جەريانىدا پەقەت ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە ، پايدىلىق



خۇسۇسىيەتكە ئىگە شەيئى سۈپىتىدە رول ئوينايدۇ ، شۇڭا ، ئۇلار ئەمگەك جەريانىغا كىرىشتىن ئىلگىرى قىممەتكە ئىگە بولمىسا ، مەھسۇلاتقا ھېچقانداق قىممەت ئۆتكۈزەلمەيدۇ . [22]

ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى يېڭى مەھسۇلات ھاسىل قىلغۇچى ئامىلغا ئايلاندۇرغاندا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىمۇ بىر قېتىم قايتىلىنىپ ، ئىستېمال قىلىنغان گەۋدىدىن يېڭى ھاسىل بولغان گەۋدىگە كۆچىدۇ . لېكىن بۇنداق قايتىلىنىش گويا رېئال ئەمگەكنىڭ ئارقىسىدا كۆرۈلىدۇ . ئىشچى كونا قىممەتنى ساقلاپ

(22) بىز بۇنىڭدىن چاكىنا ج • ب • ساينىڭ بىمەنە پىكرىنى چۈشىنىۋالالايمىز: ئۇنىڭ پىكرىچە، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى (يەر، قورال-سايمان، تېرە قاتارلىقلار) نىڭ ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئەمگەك جەريانىدا تەمىنلىگەن «ئىشلەپچىقىرىش مۇلازىمىتى» قوشۇمچە قىممەت (ئۆسۈم، پايدا، يەر ئىجارىسى)نى ھاسىل قىلىدىكەن. ناھايىتى ئۇستىلىق بىلەن توقۇپ چىقىرىلغان ياقلاش ئىدىيىسىنى قەغەز يۈزىگە چۈشۈرۈش ئۈچۈن پۇرسەتنى ھېچقاچان قولدىن بېرىپ قويمايدىغان ۋىلىيام روشېر ئەپەندى مۇنداق جار سالىدۇ: ج • ب • ساي «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا» دېگەن ئەسىرىنىڭ 1-توم 4-بابىدا ناھايىتى توغرا قىلىپ، «جۇۋاز ئىشلەپچىقارغان قىممەتتىن بارلىق خىراجەت چىقىرىپ تاشلانغاندىن كېيىن، شۇ جۇۋازنى قۇرۇشقا سەرپ قىلىنغان ئەمگەكتىن ماھىيەتلىك پەرقلىنىدىغان بىر خىل يېڭى نەرسە قېلىپ قالىدۇ»، («مىللىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 1858-يىل 3-ئايلىق نەشرىنىڭ 82-بېتىدىكى ئىزاھاتى) ناھايىتى توغرا، جۇۋاز ئىشلەپچىقارغان «ياغ» شۇ جۇۋازنى قۇرۇشقا سەرپ قىلىنغان ئەمگەكتىن پۈتۈنلەي پەرقلىنىدۇ. روشېر ئەپەندى ئېيتقان «قىممەت» بولسا «ياغ»نى كۆرسىتىدۇ، چۈنكى، «ياغ» قىممەتكە ئىگە؛ لېكىن، نىسبەتەن ئېيتقاندا مىقدارى بەك «كۆپ بولمىسىمۇ»، تەبىئەت دۇنياسىدا نېفىتمۇ بار، ئۇ بەلكىم مۇشۇ نۇقتىنى نەزەردە تۇتقان بولسا كېرەك، يەنە بىر يەردە: «ئۇ (تەبىئەت دۇنياسى) ھەرگىز ئالماشتۇرۇش قىممىتى ياراتمايدۇ.» دەيدۇ. (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 79-بەت) روشېرنىڭ تەبىئەت دۇنياسى ھەققىدە ئېيتقانلىرى ئالماشتۇرۇش قىممىتىگە مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، خۇددى تەنتەك قىزنىڭ «ئازراقلا چوڭ» بالا بىلەن مۇناسىۋىتى بارلىقىغا ئوخشايدۇ. بۇ «ئالىم» يەنە بۇ قېتىمقى نەقىل كەلتۈرۈش پۇرسىتىدىن پايدىلىنىپ مۇنداق دەيدۇ: «رىكاردو ئېقىمىدىكىلەر ئادەتتە كاپىتالنى ‹جۇغلانغان ئەمگەك› دەپ قاراپ، ئۇنى ئەمگەك ئۇقۇمىغا كىرگۈزىدۇ، بۇ دانالىق ئەمەس ‹!›، چۈنكى ‹!› كاپىتال ئىگىسى ‹!› ئاددىي ھالدا ‹؟!› ئىشلەپچىقىرىش ‹؟› بىلەن ‹؟؟› ئۇنىڭ ‹نېمىسى؟›نى ساقلايدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەقىقەتەن ‹!› يەنە ‹!› تېخىمۇ كۆپ ئىشلارنى قىلدى ‹!›: ‹؟!؟› ئۆزىنىڭ راھەت-پاراغىتىنى چەكلىگەن، شۇڭا، مەسىلەن ‹!!!›، ئۇ ئۆسۈمگە ئېرىشىشنى تەلەپ قىلىدۇ.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 82-بەت) «تەلەپ»تىن نوقۇل ھالدا «قىممەت»نى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان «سىياسىي ئىقتىساد»قا دائىر بۇنداق «ئاناتومىيىلىك ۋە فىزىئولوگىيىلىك ئۇسۇل» نېمە دېگەن «دانالىق» -ھە!

قالماي تۇرۇپ ، يېڭى ئەمگەك قوشالمايدۇ ، يەنى يېڭى قىممەتمۇ يارىتالمايدۇ ، چۈنكى ئىشچى ئەمگەكنى ھامان مۇئەييەن كېرەكلىك شەكىلدە قوشۇشى كېرەك ؛ ۋەھالەنكى ، ئۇ مەھسۇلاتنى يېڭى مەھسۇلاتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىغا ئايلاندۇرماي ۋە بۇ ئارقىلىق ئۇلارنىڭ قىممىتىنى يېڭى مەھسۇلاتقا ئۆتكۈزمەي تۇرۇپ ، ئەمگەكنى كېرەكلىك شەكىلدە قوشالمايدۇ . بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، قىممەتنى قوشۇش ۋاسىتىسى ئارقىلىق قىممەتنى ساقلاپ قېلىش رول ئوينايدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ يەنى جانلىق ئەمگەكنىڭ تەبىئىي ھىممىتىدۇر ، بۇنداق تەبىئىي ھىممەتتىن ئىشچىغا ھېچقانداق نەپ تەگمىسىمۇ ، لېكىن ئۇ كاپىتالىست ئۈچۈن ناھايىتى پايدىلىق ، چۈنكى ئۇ كاپىتالىستنىڭ ئەسلىدە بار بولغان كاپىتالىنىڭ قىممىتىنى ساقلاپ قالىدۇ . [22a] سودىسى تازا روناق تاپقان چاغدا ، كاپىتالىست بارلىق ئەس-يادى بىلەن پۇل تېپىشقا كىرىشىپ كېتىدىغان بولغاچقا ، ئەمگەكنىڭ بۇنداق ھەقسىز ھىممىتىنى ھېس قىلالمايدۇ . لېكىن ئەمگەك جەريانى توختاپ قېلىشقا مەجبۇر بولغاندا ، كرىزىس يۈز بەرگەندە ، ئاندىن ھېس قىلىشقا باشلايدۇ . [23]

(22a) «فىرما خوجايىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىدىغان بارلىق قورال-لار ئىچىدە، ئىنسانلار ئەمگىكى... شۇنداق بىر قورالدۇركى، ئۇ فىرما خوجايىنى ئۆزىنىڭ كاپىتالىنى تولۇقلاشقا ئىشلىتىدىغان ئەڭ ئىشەنچلىك نەرسە بولىدۇ. باشقا ئىككى نەرسە ھايۋان ۋە... ھارۋا، سوقا، گۈرجەك ۋەھاكازالار — مەلۇم مىقداردىكى ئىنسان ئەمگىكى قوشۇلمىسا، ھېچنېمىگە يارىمايدۇ.» (ئېدموند بوك «نامراتلىق ھەققىدە پىكىر ۋە ئۇنىڭ تەپسىلاتى، ئەسلىدە 1795-يىل 11-ئايدا مۆھتىرەم ۋىلىيام پىترغا يوللانغان دوكلات»تىن ئېلىنغان. 1800-يىل لوندون نەشرى 10-بەت)

(23) بىر فابرىكا خوجايىنىنىڭ ئىگىرىش فابرىكىسىدا 800 ئىشچى ئىشلەيدىكەن، ھەر ھەپتىدە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 150 تاي شەرقىي ھىندىستان پاختىسى ياكى 130 تاي ئامېرىكا پاختىسى سەرپ بولىدىكەن. ئۇ «تايمس گېزىتى»نىڭ 1862-يىل 11-ئاينىڭ 26-كۈنىدىكى سانىدا فابرىكىسىدا ھەر يىلى ئىش توختاپ قېلىش سەۋەبىدىن كېلىپ چىققۋاتقان زىيان ھەققىدە جامائەتچىلىككە دەردىنى تۆككەن. ئۇ



ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىلىپ ئېيتقاندا ، ئۇلارنىڭ ئىستېمال قىممىتى خورايدۇ ، ئەمگەك ئەنە شۇ ئىستېمال قىممىتىنى ئىستېمال قىلىش يولى ئارقىلىق مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى ئەمەلىيەتتە ئىستېمال قىلىنمايدۇ ، [24] شۇڭا ئۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلمايدۇ . بۇ قىممەت ساقلىنىپ قالىدۇ ، لېكىن ئۇ ئەمگەك جەريانىدا شۇ قىممەتنىڭ ئۆزى ئۈستىدە بىرەر مەشغۇلات ئىلىپ بېرىلغانلىقى ئۈچۈن ساقلىنىپ قالمايدۇ ، بەلكى شۇنىڭ ئۈچۈن ساقلىنىپ قالىدۇكى ، بۇ قىممەتنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىغا ئاساس بولغان ئەسلىدىكى ئىستېمال قىممىتى يوقىلىپ كەتكىنى بىلەن ، باشقا بىر ئىستېمال قىممىتى ئىچىدىلا يوقىلىپ كەتكەن بولىدۇ . شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىدە قايتا نامايان بولىدۇ ، توغرىسىنى ئېيتقاندا ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىلمايدۇ . كونا ئالماشتۇرۇش قىممىتى قايتا نامايان بولىدىغان يېڭى ئىستېمال قىممىتى

بۇ چىقىملارنىڭ 6000 فوند ستېرلىڭغا يېتىدىغانلىقىنى ئېيتقان. ئىشلەپچىقىرىشتىن باشقا بۇ چىقىملار ئىچىدە، يەر ئىجارىسى، باج، سۇغۇرتا ھەققى ۋە يىللىق ياللانما خادىملار دىرېكتور، بوغالتىر، ئىنژېنېرلارنىڭ مائاشى قاتارلىق بىرمۇنچىلىرى بىز بىلەن مۇناسىۋەتسىز. فابرىكا خوجايىنىنىڭ ھېسابلىشىچە، فابرىكىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن بەزىدە ئىسسىنىش ۋە پار ماشىنىسىنى ئانچە-مۇنچە ھەرىكەتكە كەلتۈرۈپ تۇرۇش ئۈچۈن يېقىلىدىغان كۆمۈرنىڭ چىقىمى 150 فوند ستېرلىڭغا يېتىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا يەنە ماشىنىلارنى ئاسراش ئۈچۈن ۋاقىتلىق ياللانغان ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققىمۇ مۇشۇنىڭ ئىچىدە. ئاخىرىدا، ماشىنىلارنىڭ ئۇپراش خىراجىتى 1200 فوند ستېرلىڭ، چۈنكى «پار ماشىنىلىرى ئىشلىمەيۋاتقان بولسىمۇ، لېكىن ھاۋا ۋە تەبىئىي ھادىسىلەرنىڭ چىرىتىش تەسىرى يوقالمايدۇ». ئۇ ئېنىق قىلىپ مۇنداق دەيدۇ، ماشىنىلار بەك كونىراپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن، ئۇپراشنىڭ 1200 فوند ستېرلىڭلىق مۆلچەرلىنىشى بەكمۇ ئاز سومما.

(24) «ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى شۇكى: ئۇنىڭدا تاۋارنىڭ ئىستېمال قىلىنىشى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بىر قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ... بۇنداق ئەھۋالدا، قىممەت ئىستېمال قىلىنمايدۇ.» (س • ف • نېۋمان «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 1835-يىل ئاندوۋېر ۋە نيۇيورك نەشرى 296-بەت)

ئىشلەپچىقىرىلىدۇ .[25]

ئەمگەك جەريانىنىڭ سۇبيېكتىپ ئامىلى ، يەنى رول ئوينايدىغان ئەمگەك كۈچى باشقىچە بولىدۇ . ئەمگەك ئۆزىنىڭ مەقسەتلىك شەكلى ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكىگەن ھەمدە ساقلاپ قالغان چاغدا ، ئۆز پائالىيىتىنىڭ ھەر بىر پەيتىدە ئۇستىلىمە قىممەت ، يېڭى قىممەت يارىتىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ قىممەتدىشىنى ئىشلەپچىقارغاندىن كېيىن ، ئالايلۇق ، ئىشچى 6 سائەتلىك ئەمگىكى بىلەن 3 شىللىڭ قىممەت قوشقاندىن كېيىن توختاپ قالدى ، دەپ پەرەز قىلايلى . بۇ قىممەت مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىدىن ۋۇجۇدقا كەلگەن قىسمىدىن ئېشىپ كەتكەنلىكى ئارقىسىدا شەكىللەنگەن قوشۇمچە قىممەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ . بۇ قوشۇمچە قىممەت مۇشۇ جەريان داۋامىدا ھاسىل

(25) ئامېرىكىنىڭ 20 قېتىمدەك نەشر قىلىنغان بىر قوللانمىسىدا مۇنداق گەپلەر بار: «كاپىتالنىڭ قايتىدىن قانداق شەكىلدە نامايان بولۇشى مۇھىم ئەمەس.» بۇ كىتابتا قىممىتى مەھسۇلاتتا قايتىدىن نامايان بولىدىغان بارلىق ئىشلەپچىقىرىش تەركىپلىرى تىلغا ئېلىنغاندىن كېيىن: «كىشىلەرنىڭ ياشىشى ۋە خاتىرجەملىكى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۈرلۈك ئوزۇق-تۈلۈك، كىيىم-كېچەك ۋە ئولتۇراق ئۆيمۇ ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. ئۇلار ھەر ۋاقىت ئىستېمال قىلىنىدۇ، ئۇلارنىڭ قىممىتى بولسا ئۇلار كىشىلەرگە ئاتا قىلغان يېڭى جىسمانىي-روھىي كۈچ سۈپىتىدە يېڭىدىن نامايان بولىدۇ، بۇ ئارقىلىق يېڭى كاپىتال شەكىللەندۈرۈلىدۇ، بۇ كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قايتا ئىشلىتىلىدۇ.» دەپ يەكۈن چىقىرىلغان. (ف • ۋايلاند «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 1843-يىل بوستون نەشرى 32-بەت) باشقا ھەممە غەلىتە قاراشلارنى بىر چەتكە قويۇپ تۇرۇپ، مىسال ئۈچۈن شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتەيلىكى، يېڭى كۈچتە بولغىنىڭ باھاسى ئەمەس، بەلكى قان ھاسىل قىلغۇچى بولكىنىڭ ئۆزى پەيدا بولىدۇ. ئەكسىچە، كۈچنىڭ قىممىتى سۈپىتىدە قايتىدىن پەيدا بولىدىغىنى تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ قىممىتىدۇر. ئوخشاشلا بەزى تۇرمۇش ۋاستىلىرى خىراجىتىنىڭ يېرىمى كېمىيىپ كەتسىمۇ، لېكىن يەنىلا ئوخشاش مىقداردىكى مۇسكۇل، سۆڭەك قاتارلىقلارنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدۇ، قىسقىسى ئوخشاش قىممەتتىكى كۈچنى ئەمەس، بەلكى يەنىلا ئوخشاش مىقداردىكى كۈچنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدۇ. بۇنداق «قىممەت»نى كۈچكە ئايلاندۇرۇش ھەمدە بارلىق ساختا، مۇجمەل قاراشلار ئاۋانس قىممەتنىڭ نوقۇل ھالەتتە قايتا نامايان بولۇشىدىن قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشمەكچى بولغان بىر خىل تولىمۇ بىھۇدە ئۇرۇنۇشنى يېپىپ تۇرىدۇ.



بولغان بىردىنبىر يېڭى قىممەت ، بۇ جەرياننىڭ ئۆزىدە مەھسۇلاتتا ھاسىل بولغان قىممەتنىڭ بىردىنبىر قىسمى . ئەلۋەتتە ، بۇ قىممەت كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغان چاغدا ئاۋانس قىلغان ۋە ئىشچىنىڭ ئۆزى تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئۈچۈن سەرپ قىلغان پۇلنىلا قاپلايدۇ . سەرپ قىلىنغان 3 شىللىڭنى ئالساق ، بۇ 3 شىللىڭنىڭ يېڭى قىممىتى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ . بىراق ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىدەك يۈزەكىلا تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان بولماي ، ھەقىقىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان بولىدۇ . بۇ يەردە بىر قىممەتنىڭ يەنە بىر قىممەتنى قاپلىشى يېڭى قىممەت يارىتىش ئارقىلىق رېئاللىشىدۇ .

بىراق بىزگە مەلۇمكى ، ئەمگەك جەريانى ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ قىممەتدىشى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان ھەمدە ئەمگەك ئوبيېكتىغا قوشۇلغاندىن كېيىنمۇ ، بۇ نۇقتىدىن ئۆتۈپ داۋاملىشىۋېرىدۇ[1] . بۇ قىممەتداشنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا 6سائەت كۇپايە قىلىدۇ ، لېكىن ئەمگەك جەريانى 6 سائەتلا داۋام قىلمايدۇ ، بەلكى ئالايلۇق ، 12 سائەت داۋام قىلىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، ئەمگەك كۈچىنىڭ رولىنىڭ جارى قىلدۇرۇلۇشى نەتىجىسىدە ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆز قىممىتى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغاننىڭ ئۈستىگە ، يەنە بىر قوشۇمچە قىممەتمۇ ئىشلەپچىقىرىلىدۇ . بۇ قوشۇمچە قىممەت مەھسۇلات قىممىتىدىن ئېشىپ سەرپ بولۇپ كەتكەن مەھسۇلاتنى ھاسىل قىلغۇچى ئامىللارنىڭ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىدىن شەكىللەنگەن قالدۇقتىن ئىبارەت .

[1] مۇشۇ تومنىڭ 348 — 364-بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن

بىز مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ھاسىل بولۇشىدا ئەمگەك جەريانىدىكى تۈرلۈك ئامىللارنىڭ جارى قىلدۇرغان تۈرلۈك رولىنى بايان قىلدۇق، ئەمەلىيەتتە بولسا كاپىتالنىڭ تۈرلۈك تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ كاپىتالنىڭ ئۆز قىممىتىنى كۆپەيتىش جەريانىدا ئۆتەيدىغان تۈرلۈك فۇنكسىيىلىرىنىمۇ ئىزاھلاپ ئۆتتۇق. مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي قىممىتىنىڭ مەھسۇلاتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگۈچى ئامىللارنىڭ ئومۇمىي سوممىسىدىن ئېشىپ كېتىشىدىن كېلىپ چىققان قالدۇق قىممىتى كۆپەيگەن كاپىتالنىڭ ئەسلىدە ئاۋانسلانغان كاپىتال قىممىتىدىن ئېشىپ كېتىشىدىن كېلىپ چىققان قالدۇقتىن ئىبارەت. بىر تەرەپنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى، يەنە بىر تەرەپنىڭ ئەمگەك كۈچى ئەسلىدە بار بولغان كاپىتال قىممىتىنىڭ پۇل شەكلىدىن چىقىپ ئەمگەك جەريانى ئامىلىغا ئايلانغاندا قوللانغان ھەر خىل مەۋجۇتلۇق شەكلىدىن باشقا نەرسە ئەمەس.

بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا يەنى خام ئەشيا، قوشۇمچە ماتېرىيال، ئەمگەك ۋاستىلىرىغا ئايلانغان قىسمى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۆز قىممىتىنىڭ مىقدارىنى ئۆزگەرتمەيدۇ. شۇڭا، مەن كاپىتالنىڭ بۇ قىسمىنى كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمى ياكى قىسقىچە ئۆزگەرمەس كاپىتال دەپ ئاتايمەن.

ئەكسىچە، كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغان قىسمى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۆز قىممىتىنى ئۆزگەرتىدۇ. كاپىتالنىڭ بۇ قىسمى ئۆزىنىڭ قىممەتدىشىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ ۋە بۇ قىممەتدىشىدىن ئېشىپ كېتىش ئارقىسىدا شەكىللەنگەن قالدۇق قوشۇمچە قىممەتنى ھاسىل قىلىدۇ. بۇ قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزى ئۆزگىرىدۇ، كۆپىيىپ، ئازىيىپ



تۇرىدۇ. كاپىتالنىڭ بۇ قىسمى ئۆزگەرمەس مىقداردىن ئۆزگىرىشچان مىقدارغا ھەمىشە ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. شۇڭا، مەن كاپىتالنىڭ بۇ قىسمىنى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمى ياكى قىسقىچە ئۆزگىرىشچان كاپىتال دەپ ئاتايمەن. كاپىتالنىڭ بۇ ئىككى تەركىبىي قىسمى ئەمگەك جەريانى نۇقتىسىدىن قارىغاندا، ئوبيېكتىپ ئامىل ۋە سوبيېكتىپ ئامىل سۈپىتىدە، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچى سۈپىتىدە بىر-بىرىدىن پەرق قىلىدۇ، قىممەتنىڭ كۆپىيىپ بېرىش نۇقتىسىدىن قارىغاندا، ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدە بىر-بىرىدىن پەرق قىلىدۇ.

ئۆزگەرمەس كاپىتال دېيىلگەن بۇ ئۇقۇم ئۆزىنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىدا قىممەت ئۆزگىرىشى كۆرۈلۈش ئېھتىمالىنى قەتئىي چەتكە قاقمايدۇ. 1 قاداق پاختىنىڭ باھاسىنى بۈگۈن 6 پېنس دەپ پەرەز قىلساق، ئەتىسى پاختا قىس بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ باھاسى 1 شىللىڭغا چىقىشى مۇمكىن. پىششىقلاپ ئىشلىنىۋاتقان ئىلگىرىكى پاختا 6 پېنستىن سېتىۋېلىنغان بولسا، لېكىن ھازىر مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى قىسمىغا 1 شىللىڭدىن قوشۇلىدۇ. ئىگىرىپ بولۇنغان، بەلكىم يىپ ھالىتىدە بازاردا ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پاختىمۇ مەھسۇلاتقا ئۆزىنىڭ دەسلەپكى قىممىتىدىن بىر ھەسسە ئارتۇق قىممەت قوشىدۇ. لېكىن بىزگە مەلۇمكى، بۇ خىل قىممەت ئۆزگىرىشى ئىگىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىدە پاختا قىممىتىنىڭ ئېشىشى بىلەن مۇناسىۋەتسىز، ئىلگىرىكى پاختا ئەمگەك جەريانىغا زادىلا كىرمىگەن تەقدىردىمۇ، ئۇ ھازىر 6 پېنستىن ئەمەس، بەلكى 1 شىللىڭدىن سېتىلىدۇ. بۇنىڭدىن سىرت، پاختا ئەمگەك جەريانىدىن قانچىكى ئاز ئۆتسە، بۇنداق نەتىجە شۇنچىكى ئىشەنچلىك بولىدۇ. شۇڭا، ھايانكەشلىك

قانۇنىيىتى مۇنداق بولىدۇ : قىممەتتە مۇشۇنداق ئۆزگىرىش بولغان ئەھۋالدا ، خام ماتېرىيالنى ھەممىدىن ئاز پىششىقلاپ ئىشلەيدىغان ھالەتتە ، يەنى توقۇلما ھالىتىدىن كۆرە يىپ ھالىتىدە ، يىپ ھالىتىدىن كۆرە پاختا ھالىتىدە ھايانكەشلىك قىلىدۇ . بۇ يەردە قىممەتنىڭ ئۆزگىرىشى پاختا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىلىق فۇنكسىيىسىنى شۇنداقلا ئۆزگەرمەس كاپىتاللىق فۇنكسىيىسىنى ئورۇنلاۋاتقان جەرياندا ئەمەس ، بەلكى پاختا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا كۆرۈلىدۇ . تاۋارنىڭ قىممىتى تاۋارنىڭ ئۆزىدە بار بولغان ئەمگەك مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ ، لېكىن بۇ ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئۆزى ئىجتىمائىي يول بىلەن بەلگىلىنىدۇ . ئەگەر تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان ئىجتىمائىي زۆرۈر ئىش ۋاقتى ئۆزگەرسە ، ئالايلۇق ، ئوخشاش مىقداردىكى پاختا كەم ھوسۇللۇق شارائىتتا مول ھوسۇللۇق شارائىتتىكىگە قارىغاندا كۆپرەك ئەمگەك تەلەپ قىلىدۇ ، بۇ ئۆز نۆۋىتىدە ئەسلىدىكى تاۋارغا تەسىر كۆرسىتىدۇ ، چۈنكى ئەسلىدىكى تاۋار باشتىن-ئاخىر پەقەت ئۆز تۈرىدىكى تاۋارلارنىڭ بىر ئەۋرىشكىسىدىنلا ئىبارەت[26] ، ئۇنىڭ قىممىتى ھامان ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك تەرىپىدىن ئۆلچىنىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن يەنە ھازىرقى ئىجتىمائىي شارائىتتىكى زۆرۈر ئەمگەك تەرىپىدىنمۇ ئۆلچىنىدۇ .

خۇددى خام ئەشيانىڭ قىممىتىگە ئوخشاش ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلىتىلگەن ماشىنا قاتارلىق ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىدىمۇ ئۆزگىرىش بولىدۇ ، شۇڭا ئۇلار مەھسۇلاتقا

(26) «ئوخشاش تۈردىكى بارلىق مەھسۇلات ئەمەلىيەتتە بىر مىقداردىنلا ئىبارەت، بۇ مىقدارنىڭ باھاسى ئالاھىدە ئەھۋال سەۋەبىدىن يۆتكەلمەيدۇ، بەلكى ئومۇمىي گەۋدە بىلەن بەلگىلىنىدۇ» (لېتوروسنى «ئىجتىمائىي مەنپەئەت توغرىسىدا» 893-بەت)



ئۆتكۈزگەن ئاشۇ بىر قىسىم قىممەتتىمۇ ئۆزگىرىش بولىدۇ . ئالايلۇق ، بىر خىل يېڭى كەشپىيات بارلىققا كەلگەندىن كېيىن ، ئوخشاش بىر ماشىنىنى ئازراق ئەمگەك سەرپىياتى بىلەن قايتا ئىشلەپچىقارغىلى بولىدۇ ، بۇ چاغدا كونا ماشىنىنىڭ قىممىتى ئازدۇر-كۆپتۇر تۆۋەنلەيدۇ ، شۇڭا مەھسۇلاتقا ئۆتىدىغان قىممەتمۇ مۇناسىپ ئازىيىدۇ . لېكىن بۇنداق ئەھۋالدا ، قىممەت ئۆزگىرىشىمۇ ماشىنا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىلىق فۇنكسىيىسىنى ئورۇنداۋاتقان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ سىرتىدا كۆرۈلىدۇ ، ماشىنىنىڭ بۇ جەرياندا ئۆتكۈزگەن قىممىتى ئۇنىڭ بۇ جەريان بىلەن مۇناسىۋەتسىزلىكى سەۋەبىدىن ئىگە بولغان قىممىتىدىن ھەرگىز چوڭ بولمايدۇ .

ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممەت ئۆزگىرىشى گەرچە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا تەسىر كۆرسەتسىمۇ ، لېكىن ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتاللىق ماھىيىتىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ . ئوخشاشلا ، ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت ئۆزگىرىشىمۇ ئۇلارنىڭ فۇنكسىيە پەرقىگە تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ . ئالايلۇق ، ئىلگىرى 10 ئىشچى قىممىتى ناھايىتى كىچىك بولغان 10 دانە سايمان بىلەن ئازغىنە خام ئەشيانى پىششىقلاپ ئىشلىيەلەيتتى ، دەپ پەرەز قىلساق ، ئەمگەك جەريانىدىكى تېخنىكا شارائىتى زور دەرىجىدە ياخشىلانغاندىن كېيىن ، بىر ئىشچى بىر قىممەت ماشىنا بىلەن ئىلگىرىكىدىن 100 ھەسسە ئارتۇق خام ئەشيانى پىششىقلاپ ئىشلىيەلەيدۇ . بۇنداق ئەھۋالدا ، ئۆزگەرمەس كاپىتال يەنى ئىشلىتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى زور دەرىجىدە ئاشىدۇ ، كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمى يەنى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئالدىن سەرپ

قىلىنغان قىسمى زور دەرىجىدە ئازىيىدۇ . لېكىن ، بۇ خىل ئۆزگىرىش پەقەت ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى مىقدار مۇناسىۋىتىنىلا ئۆزگەرتەلەيدۇ ياكى مۇنداقچە ئېيتقاندا ، ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسىم بىلەن ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىغا ئايرىلىش نىسبىتىنىلا ئۆزگەرتەلەيدۇ ، ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پەرقىگە تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ .



# 7-باب
# قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى

## 1 . ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى

ئاۋانس كاپىتال C ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ھاسىل قىلغان قوشۇمچە قىممەت ياكى ئاۋانس كاپىتال قىممىتى C نىڭ كۆپەيگەن قىممىتى ھەممىدىن ئاۋۋال مەھسۇلات قىممىتىنىڭ شۇ مەھسۇلاتنىڭ تۇرلۇك مۇھىم ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى قىممەتلىرىنىڭ يىغىندىسىدىن ئېشىپ كېتىشى ئارقىسىدا كېلىپ چىققان قالدۇق بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

كاپىتال C ئىككى قىسمىغا : ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن چىقىم قىلىنغان پۇل مىقدارى C قىسمىغا ۋە ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن چىقىم قىلىنغان پۇل مىقدارى v قىسمىغا بۆلۈنىدۇ ؛ c قىممەتنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلانغان قىسمىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ ، v قىممەتنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلانغان قىسمىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ . دېمەك ، باشتا مۇنداق بولىدۇ : $C=c+v$ مەسىلەن ، ئاۋانس كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭ $=\overbrace{410}^{c}$ فوند ستېرلىڭ $+\overbrace{90}^{v}$ فوند ستېرلىڭ . ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئاخىرلاشقان چاغدا ھاسىل بولغان تاۋارنىڭ قىممىتى $\overbrace{c+v}+m$ گە تەڭ بولىدۇ ( m قوشۇمچە

قىممەت) ، مەسىلەن ، $\overset{c}{410}$ فوند ستېرلىڭ + $\overset{v}{90}$ فوند ستېرلىڭ + $\overset{m}{90}$ فوند ستېرلىڭ . دەسلەپكى كاپىتال C ئەمدى 'C غا ، 500 فوند ستېرلىڭ 590 فوند ستېرلىڭغا ئۆزگىرىدۇ . ئىككىسىنىڭ پەرقى m غا ، يەنى 90 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتكە تەڭ بولىدۇ . تۇرلۇك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ قىممىتى ئاۋانس كاپىتالنىڭ قىممىتىگە تەڭ بولغاچقا ، مەھسۇلات قىممىتىنىڭ شۇ مەھسۇلاتنىڭ تۇرلۇك ئامىللىرى قىممىتىدىن ئېشىپ كېتىشى سەۋەبىدىن شەكىللەنگەن قالدۇقى ئاۋانس كاپىتال قىممىتىنىڭ كۆپەيگەن قىسمىغا تەڭ بولىدۇ ياكى ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممەتكە تەڭ بولىدۇ ، دېيىش ئەمەلىيەتتە مەنىداش سۆزلەرنىڭ تەكرارلىنىشىدۇر .

ھالبۇكى ، بۇ مەنىداش سۆزلەرنىڭ تەكرارلىنىشىنى يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ مۇئەييەنلەشتۇرۇشكە توغرا كېلىدۇ . بۇ يەردە مەھسۇلات قىممىتىگە شۇ مەھسۇلاتلار ھاسىل بولۇش جەريانىدا سەرپ قىلىنغان تۇرلۇك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ قىممىتى سېلىشتۇرۇلىدۇ . بىراق ، ھەممىمىزگە مەلۇمكى ، ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن شەكىللىنىش ئارقىسىدا ئىشلىتىلگەن ئاشۇ بىرقىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتال ئۆز قىممىتىنىڭ بىر قىسمىنى مەھسۇلاتقا ئۆتكۈزۈپ ، قالغىنىنى يەنىلا ئىلگىرىكى مەۋجۇتلۇق شەكلىدە ساقلاپ قالىدۇ .[1] ئۇ كېيىنكى ئېشىپ قالغان بۇ بىر قىسىم قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىدە ھېچقانداق رول ئوينىيالمايدىغان بولغاچقا ، ئۇنى چىقىرىۋېتىشكە بولىدۇ . چۈنكى ئۇنى ھېسابقا كىرگۈزگەن تەقدىردىمۇ ، ئۇ ھېچقانداق ئۆزگىرىش

[1] مۇشۇ تومنىڭ 379-389-بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن



ھاسىل قىلالمايدۇ . c=410 فوند ستېرلىڭ دەپ پەرەز قىلساق ، بۇ 312 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى خام ماتېرىيالدىن ، 44 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى قوشۇمچە ماتېرىياللاردىن ۋە ماشىنا-ئۈسكۈنىلەرنىڭ پۈتكۈل جەرياندىكى 54 فوند ستېرلىڭلىق ئۇپراش قىممىتىدىن تەركىب تاپىدۇ ، ئەمەلىيەتتە ئىشلىتىۋاتقان ماشىنا-ئۈسكۈنىنىڭ قىممىتى 1054 فوند ستېرلىڭ . بىز ماشىنا-ئۈسكۈنىلەر ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرۇشتا يوقاتقان ھەمدە شۇ سەۋەپتىن مەھسۇلاتقا ئارتىدىغان 54 فوند ستېرلىڭلىق قىممىتىنى مەھسۇلات قىممىتىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئاۋانس قىممەت قىلىمىز . ئەگەر بىز يەنىلا ئىلگىرىكى شەكلىدە (مەسىلەن ، پار ماشىنىسى قاتارلىقلار) ساقلىنىپ قالغان 1000 فوند ستېرلىڭنى ھېسابقا كىرگۈزمەكچى بولساق ، ئۇنداقتا ئاۋانس قىممەتكە ۋە مەھسۇلات قىممىتىگىمۇ ئوخشاشلا 1000 فوند ستېرلىڭنى قوشۇشىمىز لازىم .[26a] شۇنداق بولغاندا بىرى 1500 فوند ستېرلىڭ ، يەنە بىرى 1590 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . پەرق ياكى قوشۇمچە قىممەت يەنىلا 90 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . شۇڭا ، يۇقىرى-تۆۋەندىكى مەزمۇنلارنىڭ باغلىنىشىدىن قارىشى مەنىلىك بىرەر جايغىمۇ ئېرىشەلمەيمىز . بىز قىممەت يارىتىش ئۈچۈن ئاۋانس قىلىنىدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتال ئۈستىدە توختالغىنىمىزدا ، ھامان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى كۆزدە تۇتىمىز .

مۇشۇنداق پەرەزگە ئاساسەن ، بىز C=c+v دىن ئىبارەت بۇ

(26a) «بىز ئەگەر ئىشلىتىلگەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ئاۋانس كاپىتالنىڭ بىر قىسمى قىلساق، يىل ئاخىرىدا بۇنداق كاپىتالنىڭ قالدۇق قىممىتىنى يىللىق كىرىمنىڭ بىر قىسمى قىلىشىمىز لازىم.» (مالتۇس «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 1836-يىل لوندون 2-نەشرى، 269-بەت)

فورمۇلاغا قايتىپ كەلسەك، بۇ فورمۇلا ئەمدى $C'=\widehat{c+v}+m$ غا ئۆزگىرىدۇ، ھەم دەل شۇنداق بولغىنى ئۈچۈنلا $C$ ئەمدى $C'$ غا ئۆزگىرىدۇ. بىزگە ئايانكى، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى مەھسۇلاتتىلا ئايان بولىدۇ.[1] بۇنىڭدىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئەمەلىيەتتە يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتنىڭ مۇشۇ جەرياندا قولغا كەلگەن مەھسۇلات قىممىتىگە ئوخشىمايدىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. شۇڭا، ئۇ دەسلەپ كۆزگە كۆرۈنگىنىدەك

$\widehat{c+v}+m$ ياكى $\overset{c}{410}$ فوند ستېرلىڭ + $\overset{v}{90}$ فوند ستېرلىڭ + $\overset{m}{90}$ فوند ستېرلىڭ ئەمەس، بەلكى $v+m$ ياكى $\overset{v}{90}$ فوند ستېرلىڭ + $\overset{m}{90}$ فوند ستېرلىڭ، 590 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، بەلكى 180 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. ئۆزگەرمەس كاپىتال $c=0$ بولىدىغان بولسا، مۇنداقچە ئېيتقاندا، بەزى كەسىپ تارماقلىرى بولۇپ، ئەگەر ئۇلارنىڭ كاپىتالىستلىرى ئىشلەپچىقىرىلغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىشلەتمەي، يەنى خام ئەشيا، قوشۇمچە ماتېرىيالمۇ ئىشلەتمەي، ھەم ئەمگەك قورالىمۇ ئىشلەتمەي، تەبىئىي ماتېرىيال ۋە ئەمگەك كۈچىلا ئىشلەتكەن بولسا، ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمى مەھسۇلاتقا يۆتكەلمىگەن بولاتتى. مەھسۇلات قىممىتىدىكى بۇ ئامىل، يەنى مىسالىمىزدىكى 410 فوند ستېرلىڭ يوقىلىپ كېتىدۇ، ئەمما، قوشۇمچە قىممەت بولغان 90 فوند ستېرلىڭنى ئۆز ئىچىگە ئالغان 180 فوند ستېرلىڭ قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات يەنىلا $c$ ئەڭ زور قىممەتكە ۋەكىل بولغان چاغدىكىدەكلا زور

① مۇشۇ تومنىڭ 378-392-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



بولىدۇ. ھازىر $C=\widehat{0+v}=v$ بولۇپ، قىممىتى ئاشقان كاپىتال $C'=v+m$ بولسا، $C'-C$ يەنىلا $m=$ بولىۋېرىدۇ. ئەكسىچە ئەگەر $m=0$ بولۇپ قالسا، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئەمگەك كۈچى (ئۇنىڭ قىممىتى ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن ئاۋانس قىلىنغان) ئۆز قىممىتىدىنىلا ئىشلەپ چىقىرىدۇ دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنداقتا $C=c+v$، $C'$ (مەھسۇلات قىممىتى) $=\widehat{c+v}+0$ بولىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن $C=C'$ بولىدۇ. ئاۋانس كاپىتالنىڭ قىممىتى ئاشمايدۇ.

ئەمەلىيەتتە بىزگە مەلۇم بولدىكى، قوشۇمچە قىممەت ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغان $v$ نىڭ كاپىتال قىسمىدا قىممەت ئۆزگىرىشى بولغانلىقىنىڭ نەتىجىسى، شۇ سەۋەبتىن $v+m=v+\Delta v$ ($v$ غا $v$ نىڭ ئاشقان مىقدارى قوشۇلىدۇ) بولىدۇ[1]، لېكىن رېئال قىممەت ئۆزگىرىشى بىلەن قىممەت ئۆزگىرىشىنىڭ نىسبىتى مۇنداق بىر پاكىت بىلەن يېپىلىپ قالغان بولىدۇ: كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنىڭ ئېشىشى ئارقىسىدا، پۈتۈن ئاۋانس كاپىتالمۇ ئاشىدۇ، پۈتۈن ئاۋانس كاپىتال ئىلگىرى 500 بولغان بولسا، ئەمدى 590 بولىدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، بۇ جەرياننى ساپ ئانالىز قىلىش ئۈچۈن، مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى قايتا نامايان بولىدىغان قىسمىنىلا تولۇق چىقىرىپ تاشلاش شەرت، يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتال $c$ نى 0 گە باراۋەر قىلىش شەرت. بۇنىڭ ئۈچۈن ماتېماتىكىدىكى ئۆزگەرگۈچى مىقدار بىلەن تۇراقلىق مىقدارنى ھېسابلاش قانۇنىنى، يەنى تۇراقلىق مىقدار بىلەن ئۆزگەرگۈچى مىقدارنى بىر-بىرىگە قوشۇش ۋە بىر-بىرىدىن ئېلىش قانۇنىنى قوللىنىش كېرەك.

① مۇشۇ تومنىڭ 390-392-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

يەنە بىر قىينچىلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئەسلىي شەكلىدىن ھاسىل بولىدۇ، يەنى مەسىلەن، يۇقىرىقى مىسالدىكى $C' = 410$ فوند ستېرلىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال $+90$ فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال$+90$ فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت بولىدۇ. 90 فوند ستېرلىڭ بىزگە مەلۇم بولۇپ بولغان، شۇڭا ئۆزگەرمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇنى ئۆزگىرىدۇ دەپ قاراش مۇۋاپىق ئەمەس. بىراق، ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولغان 90 فوند ستېرلىڭ ياكى 90 فوند ستېرلىڭ بۇ يەردە ئەمەلىيەتتە قىممەتنىڭ يارىتىلىش جەريانىنىڭ بەلگىسىدىنلا ئىبارەت. ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىنىدىغان كاپىتال قىسمى ئوبيېكتلاشتۇرۇلغان مەلۇم مىقداردىكى ئەمگەك بولغىنى ئۈچۈن، سېتىۋېلىنغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش ئۆزگەرمەس قىممەت مىقدارىدۇر. بىراق، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىدە ئاۋانسلانغان 90 فوند ستېرلىڭ ئەمدى رول ئوينىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ ئورنىنى، ئۆلۈك ئەمگەك جانلىق ئەمگەكنىڭ ئورنىنى، تۇرغۇن مىقدار تۇراقسىز مىقدارنىڭ ئورنىنى، ئۆزگەرمەس مىقدار ئۆزگىرىشچان مىقدارنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ. نەتىجىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بولغان v غا v نىڭ ئاشقان مىقدارى قوشۇلىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش قارىشىچە بولغاندا، بۇ پۈتكۈل جەريان ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغان ھېلىقى ئەسلىدە ئۆزگەرمەيدىغان قىممەتنىڭ ئۆز ھەرىكىتىدىنلا ئىبارەت. جەريان شۇنىڭدەك ئۇنىڭ ئاقىۋىتى پۈتۈنلەي شۇ قىممەتتىن بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، 90 فوند ستېرلىڭنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ياكى ئۆزلۈكىدىن قىممىتى ئاشىدىغان قىممەت دېيىش زىددىيەتلىكتەكلا بىلىنىسىمۇ، ئەمما ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا ئەسلىدە بار بولغان زىددىيەتنىڭ ئىپادىلىنىشىدىنلا ئىبارەت.



مۇنداقلا قاراشتا، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ نۆلگە تەڭ بولۇشى بەكمۇ ئەجەپلىنەرلىك. بىراق، كۈندىلىك تۇرمۇشتا كىشىلەر ھەمىشە شۇنداق قىلىدۇ. مەسىلەن، بەزىلەر ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتىنىڭ پايدىسىنى ھېسابلىغاندا ئامېرىكا، ھىندىستان، مىسىر قاتارلىق دۆلەتلەرگە تۆلىگەن پاختا باھاسىنى ئالدى بىلەن چىقىرىۋېتىدۇ، دېمەك، مەھسۇلات قىممىتىدە قايتا نامايان بولغان كاپىتال قىممىتىنى نۆلگە تەڭ قىلىپ قويغان.

ئەلۋەتتە، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزىنى بىۋاستە ياراتقان ھەمدە ئۆزى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ قىممەت ئۆزگىرىشىنى ئىپادىلىگەن ھېلىقى بىر قىسىم كاپىتال بىلەن بولغان نىسبىتى قىممىتى زور ئىقتىسادىي ئەھمىيەتكە ئىگە بولۇپلا قالماي، بەلكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ بارلىق ئاۋانس كاپىتال بىلەن بولغان نىسبىتىمۇ ئوخشاشلا زور ئىقتىسادىي ئەھمىيەتكە ئىگە. شۇڭا بىز 3-قىسىمدا كېيىنكى نىسبەت قىممىتىنى تەپسىلىي مۇزاكىرە قىلىمىز [180]. كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنى ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرۇپ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن كاپىتالنىڭ قالغان بىر قىسمىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىغا ئايلاندۇرۇش كېرەك. ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ رولىنى جارى قىلدۇرۇش ئۈچۈن ئەمگەك جەريانىنىڭ مەلۇم تېخنىكىلىق خاراكتېرىغا ئاساسەن مۇناسىپ نىسبەت بويىچە ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ئاۋانسلاش شەرت. مەلۇم خىمىيىلىك جەريانغا ئەلۋەتتە دىستىللىياتور ۋە باشقا سىغىم قاچىلىرى لازىم بولىدۇ، بىراق بۇ ئانالىز قىلىش جەريانىدا دىستىللىياتورنى چىقىرىۋېلىشىمىزغا دەخلە قىلالمايدۇ. ئەگەر قىممەتنىڭ يارىتىلىشى ۋە قىممەتنىڭ ئۆزگىرىشىنى تەكشۈرۈپ كۆرگىنىمىزدە، يەنى ئۇنى نوقۇللا تەكشۈرسەك، ئۇنداقتا،

ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ بۇ ماددا شەكلى قىممەت بولۇپ شەكىللىنىدىغان تۇراقسىز كۈچنى مۇقىملاشتۇرىدىغان ماددىنىلا تەشكىل قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇنداق ماددىنىڭ پاختا ياكى تۆمۈرگە ئوخشاش خاراكتېرىنىڭ قانداق بولۇشىنىڭ كارايىتى چاغلىق. ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ قانداق بولۇشىمۇ ئوخشاشلا شۇنداق. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا سەرپ بولىدىغان ئەمگەك مىقدارىنى قوبۇل قىلالىغۇدەك مىقدارغا ئىگە بولسىلا كۇپايە. ئۇلاردا يېتەرلىك مىقدار بولسىلا، قىممىتىنىڭ ئۆسۈشى ياكى تۆۋەنلەپ كېتىشىدىن، تۇپراق ۋە دېڭىزدەك قىممىتى يوق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، قىممەتنىڭ يارىتىلىش ۋە ئۆزگىرىش جەريانىغا تەسىر يەتكۈزەلمەيدۇ. [27]

بىز ئالدى بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىنى نۆلگە تەڭ قىلىپ پەرەز قىلىمىز. شۇنداق قىلىپ، ئاۋانس كاپىتالنى $c+v$ دىن $v$ غا ئاددىيلاشتۇرىمىز، مەھسۇلات قىممىتى $\widehat{c+v}+m$ نى قىممەت مەھسۇلاتى $\widehat{v+m}$ غا ئاددىيلاشتۇرىمىز. بىز قىممەت مەھسۇلاتى 180 فوند ستېرلىڭغا تەڭ، ئۇ پۈتكۈل ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋاقتىدىكى تۇراقسىز ئەمگەككە ۋەكىللىك قىلىدۇ دەپ پەرەز قىلىپ، ئۇنىڭدىن 90 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنى چىقىرىپ تاشلىساق، 90 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتكە ئىگە بولىمىز. 90 فوند ستېرلىڭ

(27) 2-نەشرىگە ئىزاھ: لۇكرىتىئوس مۇنداق دېگەن: «ھېچنەرسىدىن ھېچنەرسە يارىتىپ بولمايدۇ»
181 بۇ ئۆز ئۆزىدىن مەلۇم. «قىممەتنىڭ يارىتىلىشى» ئەمگەك كۈچىنىڭ ئەمگەككە ئايلىنىشىدۇر. يەنە كېلىپ، ئەمگەك كۈچى ئالدى بىلەن يەنە ئادەملەرنىڭ ئورگانىزمىدىكى تەبىئىي ماددىغا ئايلىنىپ بولغان.



بولغان بۇ سان بۇ يەردە ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە (m) قىممەتنىڭ مۇتلەق مىقدارىنى كۆرسىتىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسپىي مىقدارىنى يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنىڭ كۆپىيىش نىسبىتىنى روشەنكى، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن بولغان نىسبىتى بەلگىلەيدۇ، ياكى $\frac{m}{v}$ بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. يۇقىرىدا دېيىلگەن مىسالدا ئۇ $\frac{90}{90}=100\%$ بولىدۇ. مەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنىڭ بۇنداق نىسپىي كۆپىيىشىنى ياكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسپىي مىقدارىنى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى دەپ ئاتايمەن. [28]

ھەممىمىزگە مەلۇم، ئىشچى ئەمگەك قىلىش جەريانىدىكى مەلۇم مەزگىلدە ئۆز ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنىلا، يەنى ئۆزىنىڭ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنىلا ئىشلەپ چىقىرالايدۇ. [1] چۈنكى ئۇ ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى ئاساسىدىكى ھالەتتىلا ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان بولغاچقا، ئۆزىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى بىۋاستە ئىشلەپچىقارماستىن، بەلكى مەلۇم ئالاھىدە تاۋار (مەسىلەن، پاختا) شەكلىدە، ئۆز تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر كېلىدىغان قىممەتنى، ياكى بولمىسا ئۇ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدىغان پۇلغا باراۋەر كېلىدىغان قىممەتنى ئىشلەپچىقىرىدۇ. ئۇ بۇنىڭ ئۈچۈن سەرپ قىلغان قىسمەن ئىش

(28) بۇ خۇددى ئەنگلىيىلىكلەرنىڭ «پايدا نىسبىتى»، «ئۆسۈم نىسبىتى» دېگىنىدەك بىر ئىش. ئوقۇرمەنلەر 3-قىسىمدىن قوشۇمچە قىممەت قانۇنىيەتلىرىنى بىلىۋالسىلا، پايدا نىسبىتىنى چۈشىنىۋېلىشنىڭ ئوڭاي ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋالالايدۇ. ئەكسىچە بولغاندا، ئالدىنقىسىنىمۇ، كېيىنكىسىنىمۇ چۈشىنەلمەيدۇ.

[1] مۇشۇ تومنىڭ 362-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

كۆنلىرىنىڭ ئاز-كۆپلۈكى ئوخشاش بولمايدۇ ، بۇ ئۇنىڭ كۈنلۈك ئوتتۇرىچە تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگە ، يەنى ھەر كۈنى بۇ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان ئوتتۇرىچە ئەمگەك ۋاقتىغا باغلىق ، ئەگەر ئىشچىنىڭ كۈنلۈك تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئوبيېكتلاشقان ئوتتۇرىچە ئالتە سائەت ئەمگەك ۋاقتىغا ۋەكىللىك قىلسا ، ئۇنداقتا ئۇ ئىشچى شۇ قىممەتنى يارىتىش ئۈچۈن كۈنىگە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ئالتە سائەتتىن ئىشلىمىسە بولمايدۇ . ئەگەر ئۇ كاپىتالىستقا ئەمەس ، بەلكى ئۆز ئالدىغا ئىشلىگەن تەقدىردىمۇ ، باشقا شارائىتلار ئوخشاش ئەھۋالدا ئوخشاشلا ھەر كۈنى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن شۇنچىلىك ۋاقىت ئىشلىسە ، ئاندىن ئۆز ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى يارىتالايدۇ ، شۇ ئارقىلىق ئۆزىگە ئېھتىياجلىق تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى تۇتۇپ تۇرالايدۇ ۋە ياكى ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقىرالايدۇ . ئىشچى ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك قىممىتىنى (مەسىلەن 3 شىللىڭ) ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىش كۈنى قىسمىدا ، كاپىتالىست تۆلىگەن [28a] ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ قىممەتدىشىنىلا ئىشلەپچىقارغانىكەن ، يەنى ئۆزگىرىشچان ئاۋانس كاپىتال قىممىتىنى يېڭى ياراتقان قىممەت بىلەن قاپلىغانىكەن ، قىممەتنىڭ مۇشۇنداق تەرىزدە ئىشلەپچىقىرىلىشى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ . شۇڭا مەن ئىش كۈنىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئېلىپ بېرىلىدىغان مۇشۇ قىسمىنى زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى دەپ ئاتايمەن ، مۇشۇ ۋاقىت ئىچىدە سەرپ قىلىنغان

(28a) [3-نەشرىگە ئىزاھ: ئاپتور بۇ يەردە كەڭ تارقالغان ئىقتىساد ئىبارىسىدىن پايدىلانغان. شۇ نەرسە ئېسىمىزدىكى، 137-بەتتە ① كۆرسىتىلگەندەك، ئەمەلىيەتتە كاپىتالىست ئىشچىغا ئەمەس، بەلكى ئىشچى كاپىتالىستقا «ئاۋانسلايدۇ» — ف • ئې.]

① مۇشۇ تومنىڭ 324-بېتىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن



ئەمگەكنى زۆرۈر ئەمگەك دەپ ئاتايمەن . [29] بۇ ئەمگەك ئىشچى ئۈچۈن شۇ سەۋەبتىن زۆرۈركى ، ئۇ ئىشچى ئەمگىكىنىڭ ئىجتىمائىي شەكلىگە باغلىق بولمايدۇ . بۇ ئەمگەك كاپىتال بىلەن كاپىتال دۇنياسى ئۈچۈن شۇ سەۋەبتىن زۆرۈركى ، ئۇ ئىشچىلارنىڭ دائىم مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى ئاساس قىلىدۇ .

ئەمگەك جەريانىنىڭ ئىككىنچى مەزگىلى ئىشچى زۆرۈر ئەمگەك چېكىدىن ھالقىپ ئىشلىگەن مەزگىل بولىدۇ . بۇ مەزگىلدە ئىشچى ئەمگەك قىلغان ، ئەمگەك كۈچىنى سەرپ قىلغان بولسىمۇ ، ئۆزى ئۈچۈن ھېچقانداق قىممەت يارىتالمايدۇ . ئىشچى بۇ ۋاقىتتا قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدۇ ، بۇ قوشۇمچە قىممەت ئۆزىنىڭ يوقتىن بار بولغان پۈتۈن سېھرىي كۈچى بىلەن كاپىتالىستنى جەلب قىلىدۇ . مەن ئىش كۈنىنىڭ مۇشۇ قىسمىنى قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتى دەپ ئاتايمەن ، مۇشۇ ۋاقىت ئىچىدە سەرپ قىلىنغان ئەمگەكنى قوشۇمچە ئەمگەك (surplus labour) دەپ ئاتايمەن . قىممەتنى ئەمگەك ۋاقتىنىڭ قېتىشمىسى ، ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك دەپلا قاراش قىممەتنىڭ ئۆزىنى بىلىشتە ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە ، خۇددى شۇنىڭغا ئوخشاش ، قوشۇمچە قىممەتنى قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتىنىڭ قېتىشمىسى ، ئوبيېكتلاشقان قوشۇمچە ئەمگەك دەپلا قاراش قوشۇمچە قىممەتنى بىلىشتىمۇ ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە . ئىقتىسادنىڭ تۈرلۈك

(29) بىز بۇ كىتابنىڭ ئالدىنقى قىسمىدا «زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى» دېگەن سۆزنى ئىزچىل تۈردە ئادەتتىكى تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېتىدىغان ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى دەپ ئىشلىتىپ كەلدۇق. ھازىردىن باشلاپ بۇ سۆزنى ئۆزگىچە تاۋار يەنى ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېتىدىغان زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىغا نىسبەتەنمۇ ئىشلىتىمىز. ئوخشاش بىر سۆزدىن پايدىلىنىپ ئوخشاش بولمىغان مەنىنى ئىپادىلىگەندە ئوڭايلا سەۋەنلىك كۆرۈلىدۇ، لېكىن بۇنداق ئەھۋالدىن ھەر قانداق پەندە تولۇق ساقلىنىپ كەتكىلى بولمايدۇ. ئالايلۇق، بىز ئالىي ماتېماتىكا بىلەن دەسلەپكى ماتېماتىكىنى سېلىشتۇرۇپ باقساق بولىدۇ.

ئىجتىمائىي فورماتسىيىلىرىنى ، ئالايلۇق ، قۇللۇق جەمئىيەت ۋە يالانما ئەمگەك جەمئىيىتىنى پەرقلەندۇرۇپ تۇرىدىغان نەرسە بىۋاسىتە ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ۋۇجۇدىدىن ، ئەمگەكچىنىڭ ۋۇجۇدىدىن مۇشۇنداق قوشۇمچە ئەمگەكنى شىلىۋېلىش شەكلىدىنلا ئىبارەت . (30)

ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتى شۇ كاپىتال سېتىۋالغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە تەڭ بولىدىغانلىقى ، بۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئىش كۈنىنىڭ زۆرۈر قىسمىنى بەلگىلەيدىغانلىقى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە قوشۇمچە قىممەت ئۆز نۆۋىتىدە ئىش كۈنىنىڭ ئارتۇقچە قىسمى بىلەن بەلگىلىنىدىغانلىقى ئۈچۈن ، بۇ يەردە مۇنداق خۇلاسىگە ئىگە بولىمىز : قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا بولغان نىسبىتى قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ زۆرۈر ئەمگەككە بولغان نىسبىتىگە تەڭ بولىدۇ ، يەنى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى $\frac{m}{v}=$ $\frac{\text{قوشۇمچە ئەمگەك}}{\text{زۆرۈر ئەمگەك}}$ بولىدۇ . بۇ ئىككى نىسبەت ئوخشاش بىر مۇناسىۋەتنى تۇرلۇك شەكىلدە ئىپادىلەيدۇ :

(30) ۋىلىيام فوكىدىد روشېر ئەپەندى [182] ھەقىقىي گوتشېدچە [183] دانالىق بىلەن بىگى بىر نەرسە كەشىپ قىلغاندەك مۇنداق دەيدۇ: قوشۇمچە قىممەت ياكى قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ شەكىللىنىشى ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك جۇغلانما بۈگۈنكى كۈندە كاپىتالىستنىڭ «تېجەشلىك» بولغانلىقىدىن ۋۇجۇدقا كېلىدۇ، بۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتالىست «مەسىلەن، ئۆسۈمگە ئېرىشىشنى تەلەپ قىلىدۇ». ئەكسىچە، «مەدەنىيەتنىڭ تۆۋەن باسقۇچىدا... كۈچلۈكلەر ئاجىزلارنى تېجەشلىك بولۇشقا مەجبۇر قىلىدۇ» («خەلق ئىگىلىكى قائىدىلىرى» 1858-يىل 3-نەشرى 78-، 82-بەتلەر) ئەمگەكنى تېجەمدۇ ياكى تېخى مەۋجۇت بولمىغان قوشۇمچە مەھسۇلاتنىمۇ؟ روشېر ئەپەندىلەر ھەقىقەتەن نادان بولغاندىن سىرت، يەنە ناھايىتى توخۇ يۈرەك بولغاچقا، قىممەت بىلەن قوشۇمچە قىممەتنى سەممىيلىك بىلەن تەھلىل قىلىشقا، نىزامنامىگە خىلاپ خەتەرلىك يەكۈن چىقىرىپ قېلىشقا پېتىنالمىغان. دەل مۇشۇ نۇقتا روشېر ئەپەندىلەرنى كاپىتالىستقا مەۋجۇت قوشۇمچە قىممەتكە ئىگە بولۇشنى ئاقلاش ئۈچۈن ياردەم قىلىدىغان ئازدۇر-كۆپتۇر قولايلىق باھانە-سەۋەبلەرنى قوشۇمچە قىممەتنىڭ پەيدا بولۇشنى بۇرمىلايدىغان سەۋەب قىلىپ كۆرسىتىشكە مەجبۇر قىلىدۇ.



بىرى ، ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك شەكلىدە ئىپادىلەيدۇ ، يەنە بىرى ، تۇراقسىز ئەمگەك شەكلىدە ئىپادىلەيدۇ .

دېمەك ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئەمگەك كۈچىنىڭ كاپىتال تەرىپىدىن ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىنى ياكى ئىشچىنىڭ كاپىتالىست تەرىپىدىن ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىنى توغرا ئىپادىلەپ بېرىدۇ . (30a)

بىزنىڭ پەرىزىمىزچە بولغاندا ، مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى = 410 فوند ستېرلىڭ (c) + 90 فوند ستېرلىڭ (v) + 90 فوند ستېرلىڭ (m)، ئاۋانس كاپىتال = 500 فوند ستېرلىڭ . چۈنكى ، قوشۇمچە قىممەت = 90 ، ئاۋانس كاپىتال = 500 بولغاچقا ، ئادەتتىكى ھېسابلاش ئۇسۇلى بويىچە ، كىشىلەر ئۇنى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى (كىشىلەر ھەمىشە ئۇنى پايدا بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ قويىدۇ ) 18% كە تەڭ دەپ قارايدۇ . بۇنداق تۆۋەن نىسبەت قىممىتى كارېي ئەپەندى ۋە باشقا تەڭكەشچىلەرنى خۇشال قىلىۋېتىدۇ . ئەمەلىيەتتە بولسا قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى $=\frac{m}{C}$ ياكى $\frac{m}{c+v}$ بولماستىن ، بەلكى $=\frac{m}{v}$ ، دېمەك ، $\frac{90}{500}$ ئەمەس ، بەلكى $\frac{90}{90}=100\%$ بولىدۇ ، بۇ كۆرۈنۈشتىكى

(30a) 2-نەشرىگە ئىزاھ: قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى گەرچە ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىنى ئېنىق ئىپادىلەپ بەرسىمۇ، لېكىن ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ مۇتلەق مىقدارى ئىپادىلەنمەيدۇ. ئالايلۇق، زۆرۈر ئەمگەك = بەش سائەت ۋە قوشۇمچە ئەمگەك = بەش سائەت بولسا، ئېكسپىلاتاتسىيە دەرىجىسى = 100% بولىدۇ. بۇنىڭدا ئېكسپىلاتاتسىيە مىقدارى بەش سائەت بىلەن ئۆلچىنىدۇ. ئەگەر زۆرۈر ئەمگەك = ئالتە سائەت ۋە قوشۇمچە ئەمگەك = ئالتە سائەت بولسا، ئېكسپىلاتاتسىيە دەرىجىسى يەنىلا = 100% بولىدۇ، لېكىن ئېكسپىلاتاتسىيە مىقدارى 20% كۆپىيىدۇ. يەنى بەش سائەتتىن ئالتە سائەتكە كۆپىيىدۇ.

ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش دەرىجىسىدىنمۇ يەنە بەش ھەسسىدىن كۆپرەك يۇقىرى. گەرچە بىز بۇ سورۇندىكى ئىش كۈنىنىڭ مۇتلەق مىقدارىنى، ئەمگەك قىلغان مەزگىل (كۈن، ھەپتە ۋە باشقىلار) نى، يەنە 90 فوند ستېرلىڭدىن ئىبارەت ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىرلا ۋاقىتتا ھەرىكەتلەندۈرەلەيدىغان ئىشچى سانىنى بىلمىسەكمۇ، لېكىن قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بولغان $\frac{m}{v}$ قوشۇمچە ئەمگەك / زۆرۈر ئەمگەك كە ئايلىنالايدىغانلىقى ئۈچۈن، ئىش كۈنىنىڭ ئىككى تەركىبىي قىسمىنىڭ نىسبەت قىممىتىنى بىزگە ناھايىتى توغرا ئىپادىلەپ بېرىدۇ. بۇ نىسبەت قىممىتى 100% بولىدۇ. شۇڭا، ئىشچى يېرىم كۈن ئۆزىگە، يېرىم كۈن كاپىتالىستقا ئىشلىگەن بولىدۇ.

شۇنداق قىلىپ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى ھېسابلاش ئۇسۇلىنى تۆۋەندىكىدەك ئاددىيلاشتۇرۇشقا بولىدۇ: بارلىق مەھسۇلات قىممىتىنى ئەكىلىپ، ئۇنىڭدىكى قايتا نامايان بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنى نۆلگە تەڭ قىلىۋېتىمىز. قالغان قىممەت سوممىسى تاۋارنىڭ شەكىللىنىش جەريانىدا ئەمەلىيەتتە ئىشلەپچىقىرىلغان بىردىنبىر قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتى بولىدۇ. قوشۇمچە قىممەت بېكىتىلىپ بولغان بولسا، بىز بۇ قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتتىن قوشۇمچە قىممەتنى چىقىرىۋەتسەك، ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئېرىشىمىز. ئۆزگىرىشچان كاپىتال بېكىتىلىپ بولغان بولسا، قوشۇمچە قىممەتنى تېپىش ئۈچۈن قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتتىن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى چىقىرىۋەتسەكلا بولىدۇ. ئەگەر قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ھەر ئىككىلىسى بېكىتىلىپ بولغان بولسا، ئاخىرقى ھېسابلاش ئۇسۇلىنى ئىشقا سالساق، قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئۆزگىرىشچان



كاپىتالدىكى نىسبەت قىممىتى $\frac{m}{v}$ بولىدۇ.

بۇ ئۇسۇل گەرچە ئاددىي بولسىمۇ، بۇنىڭدا ئاساسلانغان چۈشەنچىگە كىتابخانلار ئادەتلەنمىگەن. شۇڭا كىتابخانلارغا بىرنەچچە مىسال بىلەن چۈشەندۈرسەك بولغۇدەك.

بىر ئىگىرىش فابرىكىسىنى مىسال قىلايلى، بۇ فابرىكىدا 10 مىڭ ميۇل ئۇرچۇق بولۇپ، ئامېرىكا پاختىسىدىن 32 ئۇرچۇق ئىگىرىلىدۇ، ھەربىر ئۇرچۇق ھەپتىسىگە 1 قاداقتىن پاختا يىپ ئىگىرىدۇ. پاختا توزۇندىسى ئومۇمىي پاختا مىقدارىنىڭ 6% نى ئىگىلەيدۇ. شۇڭا، ھەر ھەپتىدە 10 مىڭ 600 قاداق پاختىدىن 10 مىڭ قاداق پاختا يىپ ئىگىرىلىدۇ ۋە 600 قاداق توزۇندا چىقىدۇ. 1871-يىل 4-ئايدا بۇنداق پاختىنىڭ ھەر قادىقىنىڭ باھاسى $7\frac{3}{4}$ پېنس بولۇپ، 10 مىڭ 600 قاداق پاختا تەخمىنەن 342 فوند ستېرلىڭ ئىدى. 10 مىڭ ئۇرچۇق (جۈملىدىن توم ئىگىرىش ماشىنىسى ۋە پار ماشىنىسى) نىڭ ھەر بىرىگە 1 فوند ستېرلىڭدىن ھېسابلىغاندا 10 مىڭ فوند ستېرلىڭ كېتىدۇ. ئۇلارنىڭ خوراش نىسبىتى $10\%=1000$ فوند ستېرلىڭ، ياكى ھەپتىسىگە 20 فوند ستېرلىڭدىن بولىدۇ. فابرىكا ئۆيىنىڭ ئىجارىسى 300 فوند ستېرلىڭ ياكى ھەپتىسىگە 6 فوند ستېرلىڭ. ھەپتىسىگە 11 تونىنا كۆمۈر (1 ئات كۈچىگە ھەر سائەتتە 4 قاداقتىن كۆمۈر سەرپ قىلىنسا، 100 ئات كۈچى ‹ئىندىكاتور بويىچە› قۇۋۋىتى ھاسىل قىلىشقا بىر ھەپتىدىكى 60 سائەتلىك كۆمۈر سەرپىياتىغا ئۆي-ئىمارەتلەرنى ئىسسىتىشقا كېتىدىغان كۆمۈر سەرپىياتى قوشۇلسا)، ھەر تونىنا كۆمۈرنى 8 شىللىڭ 6 پېنس بويىچە ھېسابلىغاندا، ھەپتىسىگە تەخمىنەن $4\frac{1}{2}$ فوند ستېرلىڭ،

كۆمۈر گازىغا بىر ھەپتىدە 1 فوند ستېرلىڭ، ئاپتولىغا $4\frac{1}{2}$ فوند ستېرلىڭ سەرپ قىلىنسا، يۇقىرىقى شۇ قوشۇمچە ماتېرىياللارغا بىر ھەپتىدە 10 فوند ستېرلىڭ كېتىدۇ. ئىشقىلىپ، ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمىغا ھەر ھەپتىدە 378 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. مائاشقا ھەپتىدە 52 فوند ستېرلىڭ چىقىم قىلىنىدۇ. ھەر 1 قاداق پاختا يىپنىڭ باھاسى $12\frac{1}{4}$ شىللىڭ ياكى 10 مىڭ قاداق پاختا يىپ 510 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ، شۇڭا، قوشۇمچە قىممەت 510 = فوند ستېرلىڭدىن 430 فوند ستېرلىڭنى ئېلىۋەتكەنگە تەڭ يەنى 80 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. بۇنىڭدىكى ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمى بولغان 378 فوند ستېرلىڭنى نۆلگە تەڭ قىلىۋېتىمىز، چۈنكى ئۇنىڭ ھەر ھەپتىلىك قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىدە رولى يوق. بۇنىڭدا، ھەر ھەپتىلىك قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات 132 فوند ستېرلىڭ $=\overset{v}{52}$ فوند ستېرلىڭ $+\overset{m}{80}$ فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. شۇڭا، بۇنىڭدىكى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى $= \frac{80}{52} = 153\frac{11}{13}\%$ بولىدۇ. 10 سائەتلىك ئوتتۇرىچە ئىش كۈنىدە زۆرۈر ئەمگەك $= 3\frac{31}{33}$ سائەت، قوشۇمچە ئەمگەك $= 6\frac{2}{33}$ سائەت بولىدۇ.(31)

جەكوب 1815-يىلى تۆۋەندىكىدەك بىر ھېسابات يۈرگۈزۈپ

(31) ئىككىنچى نەشرىگە ئىزاھ: بىرىنچى نەشرىدىكى ئىزاھاتتا مىسال قىلىنغان 1860-يىلىدىكى بىر ئىگىرىش فابرىكىسى مىسالىدا بەزى ئىشلار خاتا بولۇپ قالغان. بۇ قېتىمقى ئىزاھاتتا مىسال قىلىنغان ماتېرىياللار ئىنتايىن توغرا، بۇ ماتېرىيال-ئاساسلارنى مانچېستېردىكى بىر زاۋۇتنىڭ خوجايىنى بەرگەن. بۇ



باققان [185] : ئۇ ھەر كۋارتېر بۇغداينىڭ باھاسىنى 80 شىللىڭ، ھەر ئاكر يەردىن ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 22 خاند بۇغداي ئېلىنسا، ھەر ئاكر يەردىن 11 فوند ستېرلىڭ كىرىم قىلىنغىلى بولىدۇ، دەپ پەرەز قىلغان. بۇ ھېساب بويىچە ئوخشاشمىغان تۈرلەر ئالدى بىلەن ئۆزئارا يوققا چىقىرىلغان، شۇڭا بۇ ئۇسۇل چولتا بولسىمۇ ئەمما، مەقسىتىمىز ئۈچۈن ئېيتقاندا يېتەرلىك.

بىر ئاكر يەردىن ھاسىل قىلىنىدىغان قىممەت

| ئۇرۇق (بۇغداي) | ئۆشرە، يەرلىك باج ۋە دۆلەت بېجى |
|---|---|
| ...... 1 فوند ستېرلىڭ 9 شىللىڭ | ...... 1 فوند ستېرلىڭ 1 شىللىڭ |
| ئوغۇت | يەر ئىجارىسى |
| ...... 2 فوند ستېرلىڭ 10 شىللىڭ | ...... 1 فوند ستېرلىڭ 8 شىللىڭ |
| مائاش | ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى ئىگىسىگە قالغان پايدا ۋە ئۆسۈم |
| ...... 3 فوند ستېرلىڭ 10 شىللىڭ | ...... 1 فوند ستېرلىڭ 2 شىللىڭ |
| جەمئىي 7 فوند ستېرلىڭ 9 شىللىڭ | جەمئىي 3 فوند ستېرلىڭ 11 شىللىڭ |

بۇ يەردە (مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئۇنىڭ باھاسىغا باراۋەر دەپ پەرەز قىلىپ كېلىۋاتىمىز) قوشۇمچە قىممەت پايدا، ئۆسۈم، ئۆشرە قاتارلىق ئوخشاشمىغان تۈرلەرگە بۆلۈنگەن بولۇپ، بىزگە مۇناسىۋەتسىز. بىز ئۇلارنى قوشۇپ 3 فوند ستېرلىڭ 11 شىللىڭ قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشتۇق. ئۇرۇق ۋە ئوغۇت

يەردە كۆرسىتىپ ئۆتۈلىدىغىنى شۇكى، ئەنگلىيىنىڭ كونا ئات كۈچى سېلىندىر دىئامېتىرى بويىچە ھېسابلانغان. يېڭى ئات كۈچى بولسا ئىندىكاتوردا كۆرسىتىلىدىغان ئەمەلىي ئات كۈچىگە ئاساسەن ھېسابلانغان. [184]

سېتىۋېلىنغان 3 فوند ستېرلىڭ 19 شىللىڭنى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمى دەپ قاراپ نۆلگە باراۋەرلەيمىز . ئاۋانسلانغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال 3 فوند ستېرلىڭ 10 شىللىڭ بولۇپ ، ئۇنىڭغا ۋاكالىتەن يارىتىلغان يېڭى قىممەت 3 فوند ستېرلىڭ 10 شىللىڭ + 3 فوند ستېرلىڭ 11 شىللىڭ بولىدۇ . بۇنىڭدا $\frac{m}{v}$ = (3 فوند ستېرلىڭ 11 شىللىڭ) / (3 فوند ستېرلىڭ 10 شىللىڭ) ، ئۇ 100% تىن يۇقىرى بولىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، ئىشچى ئىش كۈنىنىڭ يېرىمىدىن كۆپرەكىدە قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ ، بۇ قوشۇمچە قىممەت تۈرلۈك ئادەملەر تەرىپىدىن تۈرلۈك باھانىلەر بىلەن بۆلۈشۈۋېلىنىدۇ . (31a)

## 2 . مەھسۇلات قىممىتىنىڭ مەھسۇلاتنىڭ مۇناسىپ قىسمىدىكى ئىپادىسى

بىز كاپىتالىستلارنىڭ پۇلنى قانداق قىلىپ كاپىتالغا ئايلاندۇرىدىغانلىقى توغرىسىدىكى ھېلىقى مىسال ئۈستىدە يەنە توختىلىپ باقايلى . ئۇنىڭ يىپ ئىگىرىش ئىشچىلىرىنىڭ زۆرۈر ئەمگىكى 6 سائەت ، قوشۇمچە ئەمگىكىمۇ 6 سائەت ، شۇڭا ئۇ ئەمگەك كۈچىنى يۈزدە-يۈز ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغان بولىدۇ . ①

(31a) بىز نەقىل كەلتۈرگەن بۇ ھېسابلاش ماتېرىيالى پەقەتلا شەرھ قىلىنىدۇ، چۈنكى پەرەز باھا قىممەتكە تەڭ. بىز بۇ كىتابنىڭ 3-قىسمىدىن ئوتتۇرىچە باھا بىلەنمۇ بۇ تەڭلىككە بۇنداق ئاددىي ھالدا ئېرىشكىلى بولمايدىغانلىقىنى بىلىمىز. 186

① مۇشۇ تومنىڭ 362-، 366-بەتلىرىگە قاراڭ . —تۈزگۈچىدىن



12 سائەت ئىش كۈنىدە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات 20 قاداق پاختا يىپ بولۇپ ، قىممىتى 30 شىللىڭ . بۇ پاختا يىپنىڭ قىممىتىنىڭ ئاز بولغاندىمۇ $\frac{8}{10}$ ى (24 شىللىڭ) سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قايتا نامايان بولغان قىممىتى (20 قاداق پاختا 20 شىللىڭ ، ئۇرچۇق قاتارلىقلار تۆت شىللىڭ) دىنلا شەكىللەنگەن ، ياكى ئۆزگەرمەس كاپىتالدىن شەكىللەنگەن . قالغان $\frac{2}{10}$ سى بولسا يىپ ئىگىرىش جەريانىدا ھاسىل بولغان 6 شىللىڭلىق يېڭى قىممەت بولۇپ ، بۇنىڭ يېرىمى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئاۋانسلانغان كۈندىلىك قىممىتىگە ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا تولۇقلاپ بېرىلىدۇ ، قالغان يېرىمى بولسا 3 شىللىڭلىق قوشۇمچە قىممەت بولۇپ شەكىللىنىدۇ . دېمەك ، بۇ 20 قاداق پاختا يىپنىڭ ئومۇمىي قىممىتى تۆۋەندىكى ئۇسۇل بويىچە بارلىققا كېلىدۇ :

30 شىللىڭ پاختا قىممىتى = 24 شىللىڭ (c) + 3 شىللىڭ (v) + 3 شىللىڭ (m)

بۇ ئىككى ئومۇمىي قىممەت ئومۇمىي مەھسۇلات بولغان 20 قاداق پاختا يىپتا ئىپادىلەنگەنلىكى ئۈچۈن ، ئوخشاشمايدىغان ھەرقايسى قىممەت ئامىللىرى جەزمەن مەھسۇلاتنىڭ مۇناسىپ قىسىملىرىدا ئىپادىلىنىدۇ .

ئەگەر 30 شىللىڭلىق پاختا يىپ قىممىتى 20 قاداق پاختا يىپتا بولسا ، ئۇنداقتا بۇ قىممەتنىڭ $\frac{8}{10}$ ى ياكى ئۆزگەرمەس قىسمى بولغان 24 شىللىڭى $\frac{8}{10}$ مەھسۇلاتتا ياكى 16 قاداق پاختا يىپتا بولغان بولىدۇ . بۇنىڭدىكى $13\frac{1}{3}$ قاداق پاختا يىپ خام ئەشيا

قىممىتىگە ، يەنى ئىگىرىۋېتىلگەن پاختىنىڭ قىممىتى بولغان 20 شىللىڭغا ، $2\frac{2}{3}$ قاداق پاختا يىپ ئىگىرىشكە سەرپ قىلىنىپ كەتكەن قوشۇمچە ماتېرىياللار ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرى ، ئۇرچۇق قاتارلىقلارنىڭ قىممىتى بولغان تۆت شىللىڭغا ۋەكىللىك قىلىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ، $13\frac{1}{3}$ قاداق پاختا يىپ ئومۇمىي مەھسۇلات بولغان 20 قاداق پاختا يىپتىكى ئىگىرىۋېتىلگەن بارلىق پاختىدىن ، يەنى ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ خام ئەشياسىدىن باشقا نەرسىگە ۋەكىللىك قىلالمايدۇ . $13\frac{1}{3}$ قاداق پاختا يىپتا گەرچە $13\frac{1}{3}$ شىللىڭ قىممەتكە ئىگە $13\frac{1}{3}$ قاداق پاختا بولسىمۇ ، ئەمما ئۇلاردىكى كۆپەيتىلگەن قىممەت بولغان $6\frac{2}{3}$ شىللىڭ قالغان $6\frac{2}{3}$ قاداق پاختا يىپتىكى ئىگىرىۋېتىلگەن پاختىنىڭ قىممىتىدىشى بولۇپ شەكىللىنىدۇ . نەتىجىدە ، قالغان $6\frac{2}{3}$ قاداق پاختا يىپ پاختىدىن چىقىرىۋېتىلگەندەك ، ئومۇمىي مەھسۇلاتتىكى بارلىق پاختا $13\frac{1}{3}$ قاداق پاختا يىپقا قوشۇۋېتىلگەندەك بولۇپ بىلىنىدۇ ، يەنە بىر جەھەتتە ،بۇ $13\frac{1}{3}$ قاداق پاختا يىپتا ھازىر سەرپ قىلىنىپ بولغان قوشۇمچە ماتېرىيال ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرى قىممىتىدىنمۇ ، يىپ ئىگىرىش جەريانىدا يارىتىلغان يېڭى قىممەتتىنمۇ زەررىچە يوق .

ئوخشاشلا ، ئۆزگەرمەس كاپىتال قالدۇقى (تۆت شىللىڭغا تەڭ)نى ئۆز ئىچىگە ئالغان $2\frac{2}{3}$ قاداق پاختا يىپ



ئومۇمىي مەھسۇلات بولغان 20 قاداق پاختا يىپتىكى ئىگىرىۋېتىلگەن قوشۇمچە ماتېرىيال ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ، جىسىم جەھەتتىن ، ئىستېمال قىممىتىدىكى پاختا يىپ جەھەتتىن قارىغاندىمۇ ، $\frac{8}{10}$ مەھسۇلات ياكى 16 قاداق پاختا يىپ مەھسۇلاتنىڭ قالدۇق قىسمىغا ئوخشاشلا ئىگىرىش ئەمگىكىنىڭ ئىجادىيىتىدىن ئىبارەت ، ئەمما ، بۇ يەردە ئېيتىلىۋاتقان ئەھمىيىتىدىن قارىغاندا ، گويا ئۇ ئىگىرىلمەيلا يىپ بولۇپ قالغاندەك ، پاختىنىڭ يىپ ھالىتى نوقۇل ئالدامچىلىقتەك ، ئىگىرىش ئەمگىكىنى ، ئىگىرىش جەريانىدا قوبۇل قىلىنغان ئەمگەكنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ . ئەمەلىيەتتە ، كاپىتالىست بۇ پاختا يىپلارنى 24 شىللىڭ باھا بويىچە ساتقان ۋە يەنە بۇ 24 شىللىڭغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالغان چاغدا بۇ 16 قاداق پاختا يىپنىڭ نىقاپلانغان پاختا ، ئۇرچۇق ۋە كۆمۈر قاتارلىقلار ئىكەنلىكىنىلا ئىپادىلەيدۇ .

ئەكسىچە ، قالدۇق $\frac{2}{10}$ مەھسۇلات ياكى 4 قاداق پاختا يىپ ھازىر پەقەت 12 سائەتلىك يىپ ئىگىرىش جەريانىدا ھاسىل بولغان 6 شىللىڭلىق يېڭى قىممەتكىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ . ئۇنىڭدىكى ئىشلىتىۋېتىلگەن خام ئەشيا ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى چىقىرىۋېتىلگەن ، ئالدىدىكى 16 قاداق پاختا يىپ بىلەن بىرىكتۈرۈۋېتىلگەن . 20 قاداق پاختا يىپتا گەۋدىلەنگەن ئىگىرىش ئەمگىكى $\frac{2}{10}$ مەھسۇلاتقا مەركەزلەشكەن بولىدۇ . بۇ خۇددى بۇ 4 قاداق پاختا يىپنى توقۇمىچىلار پاختىدىن ئەمەس ، بەلكى ھاۋادىن ئىگىرگەندەك ، ئىشلىتىلگەن پاختا ۋە ئۇرچۇقلار ئىنسانلارنىڭ

ئەمگىكى ئارقىلىق ۋۇجۇدقا چىققان بولماستىن ، بەلكى تەبىئىي مەۋجۇتتەك ، شۇڭا ، ھەرقانداق قىممەتنى مەھسۇلاتقا قوشۇشقا بولمايدىغاندەك بىلىنىدۇ .

بۇ 4 قاداق پاختا يىپ ئېگىرىلىش جەريانىدا ئىشلەپچىقىرىلغان بارلىق قىممەتتىكى مەھسۇلاتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، شۇ مەھسۇلاتلار ئىچىدىكى 2 قاداق پاختا يىپ ئىشلىتىلىپ بولۇنغان ئەمگەك كۆچىگە بېرىلگەن تولۇقلىما قىممەتكىلا ، يەنى 3 شىللىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالغىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ . قالغان 2 قاداق پاختا يىپ بولسا 3 شىللىڭ قوشۇمچە قىممەتكىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ .

چۈنكى ، يىپ ئېگىرىش ئىشچىسىنىڭ 12 سائەتلىك ئەمگەك ۋاقتى 6 شىللىڭدا ئوبيېكتلاشتۇرۇلۇپ بولغان ، شۇڭا ، 30 شىللىڭلىق پاختا يىپ قىممىتىدە 60 سائەتلىك ئەمگەك ۋاقتى ئوبيېكتلاشتۇرۇلىدۇ . ئۇ ۋاقىت 20 قاداق پاختا يىپقا كەتكەن بولۇپ ، بۇنىڭ $\frac{8}{10}$ ى ياكى 16 قاداق پاختا يىپ ئېگىرىلىشتىن ئىلگىرىكى 48 ئىش سائىتىنىڭ يەنى پاختا يىپنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدا ئوبيېكتلاشقان ئەمگەكنىڭ نامايەندىسى ، بۇنىڭ $\frac{2}{10}$ سى ياكى 4 قاداق پاختا يىپ بولسا ئېگىرىلىش جەريانىدا سەرپ قىلىنغان 12 ئىش سائىتىنىڭ نامايەندىسىدۇر .

يۇقىرىدا پاختا يىپنىڭ قىممىتىنىڭ شۇ پاختا يىپ ئېگىرىلىش جەريانىدا يارىتىلغان يېڭى قىممەت بىلەن پاختا يىپ ئېگىرىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدا ئىلگىرى بار بولغان قىممەتنىڭ يىغىندىسىدىن [1] ئىبارەت ئىكەنلىكىنى بىلگەن ئىدۇق . ھازىر يەنە مەھسۇلات قىممىتىنىڭ رولى ياكى ئۇقۇمى جەھەتتىكى

[1] مۇشۇ تومنىڭ 373- ، 378-بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن



ئوخشاشمايدىغان تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ شۇ مەھسۇلاتنىڭ مۇناسىپ قىسىملىرىدا قانداق ئىپادىلىنىدىغانلىقىنى بىلدۇق .

يۇقىرىدا مەھسۇلاتنى — ئىشلەپچىقىرىش جەريانى نەتىجىسىنى — بىر نەچچە مىقدارغا بۆلدۇق . بىر مىقدار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمگەك ياكى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىغىلا ، يەنە بىر مىقدار بولسا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قوشۇلغان زۆرۈر ئەمگەك ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمىغىلا ، ئاخىرقى بىر مىقدارىدىكى مەھسۇلات بولسا ئوخشاش بىر جەريانغا قوشۇلغان قوشۇمچە ئەمگەك ياكى قوشۇمچە قىممەتكىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ . بۇنداق ئايرىش ناھايىتى ئاددىي ، ئەمما ئىنتايىن مۇھىم بولۇپ ، بۇنى كېيىن ئۇلارنى تېخى ھەل بولمىغان مۇرەككەپ مەسىلىلەرگە تەتبىقلىنىدىغان چاغدا بىلىمىز .

يۇقىرىدا بىز ئومۇمىي مەھسۇلاتنى 12 سائەتلىك ئىش كۈنىنىڭ ئورۇندالغان نەتىجىسى قىلىپ تەكشۈردۇق . ئەمما بىز ئۇنى يەنە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئاساسەن ئۇنىڭدىكى ھەرقايسى قىسىم مەھسۇلاتلارنى رولى ئوخشاشمايدىغان تۆرلۈك مەھسۇلات قىسىملىرى ئورنىدا تەكشۈرسەكمۇ بولىدۇ .

يىپ ئېگىرىش ئىشچىسى 12 سائەتتە 20 قاداق پاختا يىپ ئېگىرىدۇ ، شۇڭا 1 سائەتتە $1\frac{2}{3}$ قاداق ، 8 سائەتتە $13\frac{1}{3}$ قاداق ، يەنى ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىنى ئىشلەپچىقىرىدۇ ، ئۇنىڭ قىممىتى پۈتكۈل ئىش كۈنىدە ئېگىرىپ بولۇنغان پاختىنىڭ ئومۇمىي قىممىتىگە باراۋەر كېلىدۇ . ئوخشاشلا ، ئۇنىڭدىن كېيىنكى 1 سائەت 36 مىنۇتتا ئىشلەپچىقارغان بىر قىسىم مەھسۇلات $2\frac{2}{3}$ قاداق پاختا يىپ بولىدۇ ، شۇڭا ، 12 ئىش سائىتىدە

ئىشلىتىپ كەتكەن ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ . يەنە ئۇنىڭدىن كېيىنكى 1 سائەت 12 مىنۇتتا ئىشلەپچىقارغان 3 شىلىڭلىق قىممەتكە ئىگە 2 قاداق پاختا يىپنىڭ قىممىتى ئۇنىڭ 6 سائەتلىك زۆرۈر ئەمگىكىدە يارىتىلغان بارلىق قىممەتنىڭ مەھسۇلاتقا باراۋەر بولىدۇ . ئاخىرقى $\frac{6}{5}$ سائەتتە يەنە 2 قاداق پاختا يىپ ئىگىرىدۇ ، بۇنىڭ قىممىتى ئۇ يىرىم كۈنلۈك قوشۇمچە ئەمگىكىدە ياراتقان قوشۇمچە قىممەتكە تەڭ بولىدۇ . بۇ ، ئەنگلىيە زاۋۇت خوجايىنلىرى دائىم قوللىنىدىغان ئادەتتىكى ھېسابلاش ئۇسۇلى ، مەسىلەن ، ئۇ دەسلەپكى 8 سائەت ياكى ئۇچتىن ئىككى قىسىم ئىش كۈنىدىلا پاختا پۇلىنى چىقىرىۋالىمەن دەيدۇ ، ۋەھاكازالار . بىزگە مەلۇم ، بۇ فورمۇلا توغرا ، ئەمەلىيەتتە ئۇ يۇقىرىدىكى 1-فورمۇلا بولۇپ ، تەييار مەھسۇلاتنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرى تەڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان بوشلۇقنى ئۇلار تەرتىپ بويىچە پەيدا بولىدىغان ۋاقىتلارغا ئۆزگەرتكەن . بىراق ، بۇ فورمۇلا بىلەن يولسىز ئوي-پىكىر ، بولۇپمۇ ئەمەلىيەتتە قىممەتنىڭ ئېشىش جەريانىغىلا كۆڭۈل بۆلىدىغان خىيال پەيدا بولۇپ قېلىشى مۇمكىن ، ئەمما ، بۇ جەرياننى نەزەرىيە جەھەتتىن قەستەن بۇرمىلايدىغان كاللىدا ئاشۇنداق ئوي-پىكىر پەيدا بولىدۇ . ئۇنداق ئادەملەر : يىپ ئىگىرگۈچى ئىشچىلىرىمىز مەسىلەن ئۆزلىرىنىڭ ئىش كۈنىنىڭ دەسلەپكى 8 سائىتىدە پاختىنىڭ قىممىتىنى يارىتىدۇ ياكى تولۇقلايدۇ ، ئۇنىڭدىن كېيىنكى 1 سائەت 36 مىنۇتتا سەرپ قىلىنىۋېتىلگەن ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى يارىتىدۇ ياكى تولۇقلايدۇ ، ئۇنىڭدىن كېيىنكى 1 سائەت 12 مىنۇتتا بولسا ئىش ھەققىنىڭ قىممىتىنى يارىتىدۇ ياكى تولۇقلايدۇ ، ئاشۇ ئىنتايىن مەشھۇر «ئاخىرقى بىر سائەت» تىلا



زاۋۇت خوجايىنىغا قوشۇمچە قىممەت يارىتىپ بېرىدۇ ، دەپ ئويلايدۇ . بۇنداق بولغاندا يىپ ئىگىرىش ئىشچىلىرى قوش مۆجىزە يارىتىشقا : بىر ياقتىن پاختا ، ئۇرچۇق ، پار ماشىنىسى ، كۆمۈر ، ئاپتول قاتارلىقلاردىن پايدىلىنىپ يىپ ئىگىرىش بىلەن بىر ۋاقىتتا بۇ نەرسىلەرنى يەنە ھاسىل قىلىشقا ، يەنە بىر ياقتىن مەلۇم سىجىللىققا ئىگە بىر ئىش كۈنىنى ئاشۇنداق 5 ئىش كۈنىگە ئۆزگەرتىشكە توغرا كېلىدۇ . بىز كەلتۈرگەن مىسالدىن ئالغاندا ، ئىشلەپچىقىرىش خام ئەشياسى ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرى ئۈچۈن $4=\frac{42}{6}$ قېتىملىق 12 سائەتلىك ئىش كۈنى كېرەك ، يەنە كېلىپ ئۇلارنى پاختا يىپقا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن يەنە 12 سائەتلىك 1 ئىش كۈنى كېتىدۇ . تالان-تاراج قىلىشنى ئادەتكە ئايلاندۇرۇۋالغان تويماسلار بۇ خىل مۆجىزىگە ئىشىنىدۇ ھەمدە قاچانلا بولسۇن بۇ مۆجىزىنى ئىسپاتلاتقۇزۇشقا قۇرۇق سەپسەتە ساتىدىغان خۇشامەتچىلەرنى ئىزدەپ تاپىدۇ ، تارىختا كۆرۈلگەن مۇنۇ مەشھۇر مىسال بۇ نۇقتىنى چۈشەندۈرەلەيدۇ .

## 3 . سېنيور تىلغا ئالغان «ئاخىرقى بىر سائەت»

1836-يىلى مەلۇم بىر تاڭ سەھەر ، ئىقتىساد ئىلمى جەھەتتىكى بىلىملىرى ۋە گۈزەل ئۇسلۇبى بىلەن تونۇلغان ، ئەنگلىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى ئارىسىدا كلاۋرونغا مەلۇم دەرىجىدە ئوخشاپ كېتىدىغان بۇ ئادەم ناسساۋ • ۋ • سېنيور ئوكسفوردتىن مانچېستېرغا چاقىرتىلىدۇ . ئۇ ئوكسفوردتا سىياسىي ئىقتىسادتىن دەرس بېرەتتى ، مانچېستېرغا كەلگەندىن كېيىن سىياسىي ئىقتىساد

ئۆگىنىدۇ . زاۋۇت خوجايىنى ئۇنى ياقتۇرۇپ قېلىپ ، يېڭى ئېلان قىلىنغان زاۋۇت قانۇنى [187] غا قارشى تۇرۇش ۋە زاۋۇت قانۇنىدىنمۇ رادىكال بولغان 10 سائەتلىك ئىش كۈنىنى قولغا كەلتۈرۈشتە سەركەردە بولۇشقا قۇترىتىدۇ . زاۋۇت خوجايىنى ئەمەلىي تەجرىبىسى بويىچە ئادەتلىنىپ قالغان سەزگۈرلۈككە ئاساسەن ، بۇ پروفېسسور ئەپەندىنى «يەنە راسا بىر ئىسكەتكە كەلتۈرمىسە بولمىغۇدەك» دېگەن قاراشقا كېلىدۇ . شۇڭا ئۇلار ئۇنى مانچېستېرغا چاقىرتىۋالىدۇ . بۇ پروفېسسور ئەپەندى مانچېستېردىكى زاۋۇت خوجايىنلىرىدىن ئۆگىنىۋالغان دەرسلىرىنى تۈزەشتۈرۈپ كىتابچە قىلىپ يېزىپ چىقىدۇ . كىتابچىنىڭ تېمىسى «زاۋۇت قانۇنىنىڭ پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتىگە بولغان تەسىرى توغرىسىدا خەت-چەكلەر» (1837-يىل لوندون نەشرى) بولۇپ ، ئۇنىڭدا مۇنداق پايدىلىق بىر ئابزاس سۆز بار :

«ھازىر يۈرگۈزۈلۈۋاتقان قانۇن بويىچە، 18 ياشقا تولمىغانلارنى ياللاپ ئىشلەتكەن زاۋۇتلارنىڭ كۈندىلىك ئىش ۋاقتى 11 يېرىم سائەتتىن ئېشىپ كېتىشكە بولمايدۇ، يەنى بىر ھەپتىنىڭ ئالدىنقى بەش كۈندىكى ئىش ۋاقتى 12 سائەتتىن، شەنبە كۈندىكىسى 9 سائەت بولىدۇ. تۆۋەندىكى تەھلىل (!) بۇنداق زاۋۇتلارنىڭ بارلىق ساپ پايدىسىنىڭ مەنبەسى ئاخىرقى بىر سائەتتە ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرىدۇ. زاۋۇت خوجايىنى 100 مىڭ فوند ستېرلىڭ مەبلەغ سالغان دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنىڭ 80 مىڭى زاۋۇت ئۆيلىرى ۋە ماشىنا-ئۈسكۈنىلەرگە، قالغان 20 مىڭى خام ئەشيا ۋە مائاشقا ئىشلىتىلگەن. كاپىتال يىلدا بىر ئوبوروت قىلىنىدۇ، ئومۇمىي پايدىسى 15% كە يېتىدۇ دەپ پەرەز قىلغاندا، بۇ زاۋۇتنىڭ پۈتۈن يىللىق تاۋار سېتىش كىرىمى 115 مىڭ فوند ستېرلىڭ قىممىتىدە بولۇشى كېرەك... بىر ئىش كۈنى $\frac{1}{2}$ ئىش سائەتتىن 23 بولغاندا، ھەر $\frac{1}{2}$ ئىش سائىتىدە 115 مىڭ فوند ستېرلىڭنىڭ $\frac{5}{115}$ ياكى $\frac{1}{23}$سى ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. 115 مىڭ فوند ستېرلىڭنىڭ



$\frac{23}{23}$نى تەشكىل قىلىشتا، $\frac{20}{23}$ سى يەنى 115 مىڭ فوند ستېرلىڭنىڭ 100 مىڭى كاپىتالغىلا تولۇقلىنىپ، $\frac{1}{23}$ى، يەنى ئومۇمىي پايدا ‹!› بولغان 15 مىڭ فوند ستېرلىڭنىڭ 5000ى زاۋۇتقا ۋە ماشىنا-ئۈسكۈنىلەرنىڭ ئۇپرىشىغا ئىشلىتىلگەن. قالغان $\frac{2}{23}$سى، يەنى ھەر كۈندىكى ئىش ۋاقتىنىڭ ئاخىرقى ئىككى $\frac{1}{2}$سائىتىدە يارىتىلغان 10% ساپ پايدا بولغان. شۇڭا، باھا ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ئەگەر زاۋۇت $11\frac{1}{2}$سائەت ئەمەس، بەلكى 13 سائەت ئىشلەتسە، ئۇنداقتا 2600 فوند ستېرلىڭ كۆچمە مەبلەغ كۆپەيتىسلا، ساپ پايدىسى بىر ھەسسىدىن كۆپرەك كۆپىيىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ئىش ۋاقتى كۈنىگە بىر سائەتتىن قىسقارتىلسا ساپ پايدا يوقايدۇ، $1\frac{1}{2}$سائەتتىن قىسقارسا ئومۇمىي پايدىمۇ يوقايدۇ» . (32)

(32) سېنيورنىڭ «زاۋۇت قانۇنىنىڭ پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتىگە بولغان تەسىرى توغرىسىدا خەت-چەكلەر»نىڭ 1837-يىل لوندون نەشرى 12-، 13-بەتلەر. مەقسىتىمىزگە ئالاقىسىز ئاجايىپ-غارايىپ سۆزلەرنى بىر ياققا قويۇپ تۇرايلى. مەسىلەن، زاۋۇت خوجايىنى ئۇپرىغان ماشىنا-ئۈسكۈنە دېگەندەكلەرگە خەجلەيدىغان پۇلنى، يەنى كاپىتالنىڭ بىر تەركىبىي قىسمىنى تولۇقلايدىغان پۇلنى ئومۇمىي پايدا ياكى ساپ پايدىغا ھېساب قىلامدۇ-قىلمامدۇ، بۇ سانلىق ئاساسلارنىڭ توغرا-خاتالىقى بىلەنمۇ كارىمىز بولمىسۇن. لېئونارد خورنېر «سېنيور ئەپەندىگە يېزىلغان مەكتۇپ» (1837-يىل لوندون نەشرى)دە، يۇقىرىقى سانلىق ئاساسلارنىڭ ئاتالمىش «تەھلىل» يۈرگۈزگەندە پايدىلىنىشتىن باشقا ھېچقانداق قىممىتىنىڭ يوقلىقىنى ئېنىق كۆرسەتكەن. لېئونارد خورنېر 1833-يىلدىكى زاۋۇت تەكشۈرۈش ھەيئىتىنىڭ ئەزاسى، 1859-يىلغىچە ئىزچىل تۈردە زاۋۇت كۆزەتكۈچى—ئەمەلىيەتتە زاۋۇتلارنى تەكشۈرگۈچى بولغان. ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىغا ئۆچمەس تۆھپىلەرنى قوشقان. ئۇ بىر ئۆمۈر قەھرلىك زاۋۇت خوجايىنلىرى بىلەن كۈرەش قىلىپلا قالماي، ۋەزىر-مىنىستىرلار بىلەنمۇ كۈرەش قىلىپ كەلگەن. بۇ ۋەزىر-مىنىستىرلار ئۈچۈن ئېيتقاندا زاۋۇت خوجايىنلىرى تۆۋەن پالاتادا ئېرىشكەن «ئاۋاز» نى ھېسابلاش «ئادەم كۈچى»نىڭ زاۋۇتتىكى ئىش سائىتىنى ھېسابلاشتىنمۇ مۇھىم ئىدى.

ئىزاھ (32) نىڭ تولۇقلىمىسى: سېنيورنىڭ سۆزلىرىدىكى مەزمۇنلارنىڭ قانچىلىك بىمەنىلىكىنى دېمەيلا قويايلى، ئۇنىڭ بايان قىلىش ئۇسۇلىمۇ ئاجايىپ گىچماچ. ئەمەلىيەتتە ئۇ مۇنداق دېمەكچى: زاۋۇت خوجايىنى ئىشچىنى ھەر كۈنى $11\frac{1}{2}$ ياكى $\frac{23}{2}$ سائەت ئىشلىتىدۇ. بۇ ئۇنىڭ دەل بىر ئىش كۈنلۈك

بۇ پروفېسسور ئەپەندى بۇ نەرسىنى «تەھلىل» دەۋالدى ! ئەگەر ئۇ زاۋۇت خوجايىنىنىڭ ئاغرىنىشلىرىغا راستىنلا ئىشىنىپ ، ئىشچى بىر كۈنىنىڭ كۆپ قىسمىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ياكى ئۆي-ئىمارەت ، ماشىنا-ئۈسكۈنە ، پاختا ، كۆمۈر قاتارلىقلارنىڭ قىممىتىنى تولۇقلاشقا سەرپ قىلىدۇ دەپ قارىسا ، ئۇنداقتا ھەر قانداق «تەھلىل» ئوشۇقچە بىر ئىش بولىدۇ . ئۇ ھالدا ئۇ : ئەپەندىلەر ! سىلەر ئەمگەك ۋاقتىنى ئەگەر $11\frac{1}{2}$ سائەتتىن 10 سائەتكە چۈشۈرسەڭلار ، باشقا شەرت-شارائىتلار ئوخشاش ئەھۋالدا پاختا ، ماشىنا-ئۈسكۈنە دېگەندەكلەرنىڭ خورىشىمۇ $1\frac{1}{2}$ سائەت قىسقارغان بولار ئىدى . شۇنىڭغا يارىشا پايدا-زىيىنىڭلارمۇ تەڭلىشىپ قالاتتى . كېيىن

ئەھۋالغا ئوخشاش بىر ئىش بولۇپ، پۈتۈن يىللىق ئەمگىكىمۇ $11\frac{1}{2}$ سائەت ياكى $\frac{23}{2}$ سائەت (ئۇنىڭ بىر يىللىق ئەمگەك كۈنىگە بولغان كۆپەيتمىسى) دىن تەركىب تاپقان. مۇشۇ پەرەز بويىچە بولغاندا، $\frac{23}{2}$ ئىش سائىتىدە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات 115 مىڭ قاداق؛ $\frac{1}{2}$ ئىش سائىتىدە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات $\frac{1}{23}\times115$ مىڭ قاداق؛ $\frac{20}{2}$ ئىش سائىتىدە ئىشلەپچىقارغىنى $\frac{20}{23}\times115$ مىڭ قاداق $=100$ مىڭ قاداق، دېمەك ئۇلار ئاۋانس كاپىتالنىلا تولۇقلىيالىغان. قالغان $\frac{3}{2}$ ئىش سائىتىدە $\frac{3}{23}\times115$ مىڭ قاداق $=15$ مىڭ قاداق ئومۇمىي پايدا ياراتقان. بۇ $\frac{3}{2}$ ئىش سائىتىدىكى $\frac{1}{2}$ ئىش سائىتىدە $\frac{1}{23}\times115$ مىڭ قاداق $=5000$ قاداق يارىتىلغان، يەنى زاۋۇت ۋە ماشىنا-ئۈسكۈنىلەرنىڭ خورىشىلا تولۇقلانغان. ئاخىرقى ئىككى $\frac{1}{2}$ ئىش سائىتىدە، يەنى ئاخىرقى بىر ئىش سائىتىدە $\frac{2}{23}\times115$ مىڭ قاداق $=10$ مىڭ قاداق، يەنى ساپ پايدا يارىتىلغان. بۇ ئەسەردە سېنيور مەھسۇلاتنىڭ ئاخىرقى $\frac{2}{23}$ قىسمىنى ئىش كۈنىنىڭ بۆلەكلىرىگە ئايلاندۇرۇۋەتكەن.



ئىشچىلارنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ياكى ئاۋانس كاپىتال قىممىتىنى تولۇقلاشقا سەرپ قىلىدىغان ۋاقتى $1\frac{1}{2}$ سائەت قىسقىرايتتى ، دەپ جاۋاب بېرىشى لازىم ئىدى . ئەگەر سېنيور زاۋۇت خوجايىنىنىڭ سۆزىگە ئىشەنمەي ، كەسىپ ئەھلى بولۇش سۈپىتى بىلەن بىر پەس تەھلىل يۈرگۈزۈش كېرەك ، دەپ قارايدىغان بولسا ، ئۇنداقتا ئالدى بىلەن جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرىدىن ساپ پايدا بىلەن ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇن-قىسقىلىقى مۇناسىۋىتىگە مەخسۇس تاقىلىدىغان مەسىلىدە ماشىنا-ئۈسكۈنە ، زاۋۇت ئۆيلىرى ۋە خام ئەشيانى ئەمگەك بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتمەسلىكنى ، زاۋۇت ئۆيلىرىنى ، ماشىنا-ئۈسكۈنىلەرنى ، خام ئەشيا قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى بىر تەرەپكە ، مائاش ئۈچۈن تۆلەنگەن ئاۋانس كاپىتالنى بىر تەرەپكە قويۇشنى ئۆتۈنۈشى لازىم . شۇنىڭدىن كېيىن ئەگەر ئىشچى زاۋۇت خوجايىنىنىڭ ھېسابلىشى بويىچە $\frac{2}{2}$ ئىش سائىتى ياكى بىر ئىش سائىتىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانغان ياكى مائاشنى تولۇقلاش ئۈچۈن ئىشلىگەن بولسا ، ئۇنداقتا بۇ تەھلىلچى سۆزىگە ئۇلاپلا يەنە مۇنداق دېيىشى كېرەك ئىدى :

ئىشچىلار سىلەرنىڭ دېگىنىڭلارغا ئاساسەن ئاخىرقى 2-سائەتتە ئۆزلىرىنىڭ مائاشىنى يارىتىۋاتىدۇ ، ئاخىرقى بىر سائەتتە سىلەرگە قوشۇمچە قىممەت ياكى پايدا تېپىپ بېرىۋاتىدۇ . ئىشچىلار ئوخشاش بىر ۋاقىتتا ئوخشاش قىممەت يارىتىۋاتقاچقا ، كەينىدىن سانىغاندا 2-سائەتتە ۋە ئاخىرقى بىر سائەتتە ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلىرى ئوخشاش قىممەتكە ئىگە . ئۇنىڭدىن قالسا ، ئىشچىلار ئەمگەك سەرپ قىلىپ ئاندىن قىممەت يارىتىدۇ ،

ئۇلارنىڭ ئەمگىكىنىڭ مىقدارى ئەمگەك قىلغان ۋاقتى بىلەن ھېسابلىنىدۇ . سىلەرنىڭ دېگىنىڭلار بويىچە ئىشچىلار ھەر كۈنى $11\frac{1}{2}$ سائەت ئىشلەۋاتىدۇ . ئۇلار $11\frac{1}{2}$ سائەتنىڭ بىر قىسمىدىن پايدىلىنىپ ماشىنى تېپىۋاتىدۇ ياكى تولۇقلاۋاتىدۇ ، قالغان يەنە بىر قىسمىدا سىلەرگە ساپ پايدا يارىتىپ بېرىۋاتىدۇ . ئۇلار بۇ ئىش كۈنىدە ھېچقانداق باشقا ئىش قىلمايدۇ . سىلەرنىڭ دېگىنىڭلار بويىچە بولغاندىمۇ ئۇلارنىڭ مائاشى ۋە ئۇلار يارىتىپ بەرگەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ چوڭلۇقى ئوخشاش ، ئۇنداقتا ئۇلار روشەن ھالدا $5\frac{3}{4}$ سائەتتە ئۆزىنىڭ مائاشى ، قالغان $5\frac{3}{4}$ سائەتتە سىلەرگە ساپ پايدا يارىتىپ بېرىش ئۈچۈن ئىشلەۋاتىدۇ . ئۇنىڭدىن قالسا ئۇلار ئىككى سائەتتە ئىشلەپچىقارغان پاختا يىپنىڭ قىممىتى ئۆزلىرىنىڭ مائاشىنىڭ قىممىتى بىلەن سىلەرگە يارىتىپ بەرگەن ساپ پايدىغا تەڭ بولغىنى ئۈچۈن ، بۇ پاختا يىپنىڭ قىممىتى مۇقەررەر يوسۇندا $11\frac{1}{2}$ ئىش ۋاقتىغا ، يەنى كەينىدىن سانىغاندا 2-سائەتتىكى مەھسۇلاتىمۇ مۇقەررەر $5\frac{3}{4}$ ئىش ۋاقتىغا ، ئاخىرقى بىر سائەتلىك مەھسۇلاتىمۇ مۇقەررەر يوسۇندا $5\frac{3}{4}$ ئىش ۋاقتىغا تەڭ بولىدۇ . ئەمدى ئىشنىڭ قىيىن يېرىگە كەلدۇق . دىققەت ! كەينىدىن سانىغاندا 2-سائەتلىك ئىش ۋاقتى ئەڭ باشتىكى ئىش ۋاقتى بىلەن ئوخشاشلا بولۇپ ، ئىككىلىسىلا ئادەتتىكى ئىش ۋاقتى ، ياكى ئاز ياكى كۆپ ئەمەس . شۇڭا ، يىپ ئىگىرىش ئىشچىسى بىر سائەتلىك ئەمگىكىدە قانداق قىلىپ $5\frac{3}{4}$ سائەتلىك ئەمگىكىدە ئىشلەپچىقارغان پاختا يىپ قىممىتىگە ۋەكىللىك



قىلالىغۇدەك قىممەت يارىتالايدۇ ؟ ئەمەلىيەتتە ئۇلار بۇنداق مۆجىزە ياراتمىغان . ئۇ بىر سائەتلىك ئىش ۋاقتى ئىچىدە ياراتقان ئىستېمال قىممىتى مەلۇم مىقداردىكى پاختا يىپتىن ئىبارەت . بۇ پاختا يىپلارنىڭ قىممىتى $5\frac{3}{4}$ ئىش سائىتىگە تەڭ بولۇپ ، بۇنىڭ ئىچىدىكى $4\frac{3}{4}$ سائەت ئۇ ھەمكارلاشمىغان ئەھۋالدا بىر سائەتتە خوراپ بولغان پاختا ، ماشىنا-ئۈسكۈنە قاتارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا ئۆتۈپ كەتكەن ، قالغان بىر سائەتنى ياكى $\frac{4}{4}$ سائەتنى ئۇ ئۆزى قوشۇۋالغان . چۈنكى ئۇنىڭ مائاشى $5\frac{3}{4}$ سائەتتە يارىتىلغان بولۇپ ، بىر سائەتتە ئىگىرىپ چىققان پاختا يىپ مەھسۇلاتىمۇ $5\frac{3}{4}$ ئىش سائىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، شۇڭا ، ئۇنىڭ $5\frac{3}{4}$ سائەتلىك ئىگىرىش ئەمگىكىدە ياراتقان قىممىتى بار مەھسۇلاتى بىر سائەتلىك ئىگىرىش ئەمگىكىدە ياراتقان مەھسۇلات قىممىتىگە باراۋەر . بۇ ھەرگىز قانداقتۇر سېھىرگەرلىك ئەمەس . ئەگەر سىلەر ئۇ ئىش كۈنىنىڭ ھېچبولمىغاندا بىر زەررىسىنىمۇ سەرپ قىلىپ پاختا ، ماشىنا-ئۈسكۈنە دېگەندەكلەرنىڭ قىممىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقارغان ياكى تولۇقلىغان دەپ قارىساڭلار پۈتۈنلەي خاتالاشقان بولىسىلەر . ئۇنىڭ ئەمگىكى پاختا ۋە ئۇرچۇقنى پاختا يىپقا ئايلاندۇرىدىغان ، ئۆزى يىپ ئىگىرىدىغان بولغاچقا ، پاختا ۋە ئۇرچۇقنىڭ قىممىتى ئۆزلۈكىدىنلا پاختا يىپقا يۆتكىلىدۇ . بۇنداق نەتىجە ئۇنىڭ ئەمگىكىنىڭ مىقدارىدىن ئەمەس ، بەلكى سۈپىتىدىن كەلگەن . ئۇنىڭ بىر سائەتلىك ئەمگىكىدىن پاختا يىپقا يۆتكەلگەن

پاختىا قاتارلىقلارنىڭ قىممىتى $\frac{1}{2}$ سائەتتىكىدىن ئەلۋەتتە كۆپ بولىدۇ. بىراق ئۇ پەقەت ئۇنىڭ بىر سائەتتە ئىگىرىپ بولغان پاختىسىنىڭ $\frac{1}{2}$ سائەتتە ئىگىرىپ بولغىنىدىن كۆپ بولغانلىقىدىنلا بولىدۇ. ئەمدى چۈشەنگەنسىلەر، سىلەرنىڭ ئىشچى كەينىدىن سانىغاندا 2-سائەتتە ئۆز مائاشىنىڭ قىممىتىنى، ئاخىرقى بىر سائەتتە ساپ پايدا يارىتىدۇ، دېگىنىڭلار ئۇنىڭ ئىش كۈنىنىڭ ئىككى سائىتى (مەيلى دەسلەپكى ئىككى سائەت ياكى ئاخىرقى ئىككى سائەت بولسۇن) دە ئىگىرىلگەن پاختا يىپ $11\frac{1}{2}$ ئىش ۋاقتىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ، بۇ دەل ئۇنىڭ پۈتۈن ئىش كۈندىكى مەھسۇلاتىغا باراۋەر دېگەنلىك. ئىشچى ئالدىنقى $5\frac{3}{4}$ سائەتتە ئۆز مائاشىنى تېپىپ، كېيىنكى $5\frac{3}{4}$ سائەتتە بىزگە پايدا يارىتىدۇ، دېگىنىڭلار ئالدىنقى $5\frac{3}{4}$ سائەتلىك ئەمگىكى ئۈچۈن ھەق بەردۇق، كېيىنكى $5\frac{3}{4}$ سائەتلىك ئەمگىكى ئۈچۈن ھەق بەرمىدۇق، دېگىنىڭلار. بۇ يەردە مېنىڭ ئەمگەك كۈچى ھەققى دېمەي ئەمگەك ھەققى دېيىشىم سىلەرنىڭ كەسپىي سۆزۈڭلاردىن پايدىلىنىش ئۈچۈن. ئەپەندىلەر، ئەمدى سىلەر ھەق بەرگەن ئىش ۋاقتى بىلەن ھەق بەرمىگەن ئىش ۋاقتىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرۈڭلار، شۇ چاغدىلا بۇ ئىككىسىنىڭ نىسبەت قىممىتىنىڭ يېرىم كۈنىنىڭ يېرىم كۈنگە بولغان سېلىشتۇرمىسى ئىكەنلىكىنى، يەنى 100% بولىدىغانلىقىنى سېزىسىلەر. بۇ ئەلۋەتتە ناھايىتى يۇقىرى پىرسەنت. بۇ يەردە قىل سىغمايدىغان بىر نەرسە شۇكى، سىلەر «ئادىمىڭلار»نى $11\frac{1}{2}$ سائەت ئەمەس، بەلكى 13 سائەت ئىشلەتسەڭلار ھەمدە قولۇڭلاردىن كەلگىنىدەك، نورمىدىن سىرتقى $1\frac{1}{2}$ سائەتلىك ئەمگەكنى نوقۇل قوشۇمچە ئەمگەككە ھېساب قىلىۋالساڭلار، ئۇلارنىڭ قوشۇمچە ئەمگىكى $5\frac{3}{4}$ سائەتتىن $7\frac{1}{4}$ سائەتكە كۆپىيىپ، قوشۇمچە قىممىتىنىڭ نىسبىتى 100% تىن $126\frac{2}{23}\%$ كە ئۆرلەپ كېتىدۇ. ئەگەر سىلەر $1\frac{1}{2}$ سائەت ئىش ۋاقتى قوشۇپ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى 100% تىن 200% كە ئۆرلىتىشنى، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ ئاشۇرۇۋېتىشنى، يەنى «بىر ھەسسىدىن كۆپرەك ئاشۇرۇش»نى ئارزۇ قىلساڭلار بەكمۇ ئۈمىدۋار بولۇپ كەتكەن بولىسىلەر. باشقا بىر جەھەتتىن ئالغاندا — ئادەمنىڭ يۈرىكى غەلىتىلا بولىدۇ، بولۇپمۇ ئادەمنىڭ ئەس-يادى ھەميانىدىلا قالغاندا — ئەگەر ئىش كۈنى $11\frac{1}{2}$ سائەتتىن $10\frac{1}{2}$ سائەتكە چۈشۈپ قېلىپ، بارلىق ساپ پايداڭلارنىڭ يوقىلىپ كېتىشىدىن ئەنسىرىگەن بولساڭلار، بەكمۇ ئۈنۈمسىزلىنىپ كەتكەن بولىسىلەر. ئىش ھەرگىز ئۇنداق بولمايدۇ. قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتى $5\frac{3}{4}$ سائەتتىن $4\frac{3}{4}$ سائەتكە چۈشۈپ قالغان تەقدىردىمۇ، بارلىق شەرت-شارائىت ئوخشاش بولسىلا ناھايىتى ياخشى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىگە يەنى $82\frac{14}{23}\%$ كە ئېرىشكىلى بولىدۇ. ئەمما، ھېلىقى ئەجەللىك «ئاخىرقى بىر



$11\frac{1}{2}$ سائەت ئەمەس، بەلكى 13 سائەت ئىشلەتسەڭلار ھەمدە قولۇڭلاردىن كەلگىنىدەك، نورمىدىن سىرتقى $1\frac{1}{2}$ سائەتلىك ئەمگەكنى نوقۇل قوشۇمچە ئەمگەككە ھېساب قىلىۋالساڭلار، ئۇلارنىڭ قوشۇمچە ئەمگىكى $5\frac{3}{4}$ سائەتتىن $7\frac{1}{4}$ سائەتكە كۆپىيىپ، قوشۇمچە قىممىتىنىڭ نىسبىتى 100% تىن $126\frac{2}{23}\%$ كە ئۆرلەپ كېتىدۇ. ئەگەر سىلەر $1\frac{1}{2}$ سائەت ئىش ۋاقتى قوشۇپ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى 100% تىن 200% كە ئۆرلىتىشنى، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ ئاشۇرۇۋېتىشنى، يەنى «بىر ھەسسىدىن كۆپرەك ئاشۇرۇش»نى ئارزۇ قىلساڭلار بەكمۇ ئۈمىدۋار بولۇپ كەتكەن بولىسىلەر. باشقا بىر جەھەتتىن ئالغاندا — ئادەمنىڭ يۈرىكى غەلىتىلا بولىدۇ، بولۇپمۇ ئادەمنىڭ ئەس-يادى ھەميانىدىلا قالغاندا — ئەگەر ئىش كۈنى $11\frac{1}{2}$ سائەتتىن $10\frac{1}{2}$ سائەتكە چۈشۈپ قېلىپ، بارلىق ساپ پايداڭلارنىڭ يوقىلىپ كېتىشىدىن ئەنسىرىگەن بولساڭلار، بەكمۇ ئۈنۈمسىزلىنىپ كەتكەن بولىسىلەر. ئىش ھەرگىز ئۇنداق بولمايدۇ. قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتى $5\frac{3}{4}$ سائەتتىن $4\frac{3}{4}$ سائەتكە چۈشۈپ قالغان تەقدىردىمۇ، بارلىق شەرت-شارائىت ئوخشاش بولسىلا ناھايىتى ياخشى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىگە يەنى $82\frac{14}{23}\%$ كە ئېرىشكىلى بولىدۇ. ئەمما، ھېلىقى ئەجەللىك «ئاخىرقى بىر

سائەت» دېگىنىڭلار — ئۇنىڭ ئۈچۈن قۇراشتۇرۇپ تۈزۈپ چىققان
ئەپسانەڭلەر چىلىيا مۇرىتلىرى [188] قىيامەت قايىم كۈنى ئۈچۈن
تۈزۈپ چىققان ئەپسانىلەردىنمۇ كۆپ «ئۈچىغا چىققان
جۆيلۈش» . ئاخىرقى بىر سائەتنىڭ قولدىن كېتىشى بىلەنمۇ
ھەرگىز «ساپ پايدا»دىن قۇرۇق قالمايسىلەر ، سىلەر
ئىشلىتىۋاتقان باللارمۇ «قەلبىنىڭ پاكلىقى»دىن ئايرىلىپ
قالمايدۇ(32a).

(32a) سېنيور زاۋۇت خوجايىنىنىڭ ساپ پايدىسى، ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى، ئەنگلىيىنىڭ دۇنيا بازارلىرىدىكى ئورنى قاتارلىقلارنىڭ «ئاخىرقى بىر ئىش سائىتى» گە باغلىق بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىسا، دوكتور ئاندرېۋ يۇر بالا ئىشچىلارنى ۋە 18 ياشقا توشمىغان ياش ئىشچىلارنى زاۋۇتتىكى ئىللىق ۋە پاك ئەخلاق كەيپىياتىغا 12 سائەت بەنت قىلىپ قويماي، «بىر سائەت» بۇرۇنلا رەھىمسىزلىك ۋە شاللاقلىققا تولغان دۇنياغا چىقىرىۋەتكەندە، ئۇلارنىڭ ھورۇنلۇشۇپ كېتىدىغانلىقىنى ۋە يامان يولغا كىرىپ قالىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىماقچى بولىدۇ [189] . زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى 1848 -يىلىدىن باشلاپ، ھەر يېرىم يىللىق «دوكلات»تا زاۋۇت خوجايىنلىرىنى «ئاخىرقى»، «ئەجەللىك بىر سائەت»دېگەن سۆزلەر بىلەن مەسخىرە قىلىپ كەلدى. مەسىلەن، خوۋىل ئەپەندى 1855 -يىل 31 -مايدىكى زاۋۇت تەكشۈرۈش دوكلاتىدا: «تۆۋەندىكى بۇنداق ئەپچىل ھېسابلاش (ئۇ سېنيورنى نەقىل كەلتۈرگەن ) ئەگەر توغرا بولسا، بىرلەشمە پادىشاھلىقتىكى بارلىق پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسى 1850 -يىلىدىن ئېتىبارەن زىيان تارتىپ كەلگەن بولاتتى». ( «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1855 -يىل 30 -ئاپرېلغا قەدەر يېرىم يىللىق» 19 -بەت). 1848 -يىلى پارلامېنت 10 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇن لايىھىسى [190] نى ماقۇللىغاندا، دورسېتسىر ۋىلايىتى بىلەن سومېرسىت ۋىلايىتى چېگرىسىدىكى يېزىلارغا تارقالغان بېزا كەندىر توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىنىڭ خوجايىنلىرى بەزى مۇنتىزىم ئىشچىلارنى بۇ قانۇن لايىھىسىگە قارشى مۇراجىئەتنامىنى قوبۇل قىلىشقا قىستايدۇ، مۇراجىئەتنامىدە مۇنداق سۆزلەر بار: «سىلەرگە مۇراجىئەت قىلغۇچى بىز ئاتا-ئانا بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن باللارنىڭ بىكار ۋاقتى بىر سائەت كۆپەيسە، بىكارچىلىقتىن ئەخلاقى تېخىمۇ بۇزۇلىدۇ دەپ قارايمىز. چۈنكى ھورۇنلۇق چېكىدىن ئاشقان ياۋۇزلۇقنىڭ باشلىنىشىدۇر» زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىنىڭ 1848 -يىل 31 -ئۆكتەبىردىكى تەكشۈرۈش دوكلاتىدا بۇ مەسىلە توغرىلىق مۇنداق كۆرسىتىلگەن: «بۇ مۇلايىم، ئاقكۆڭۈل ئاتا-ئانىلارنىڭ پەرزەنتلىرى ئىشلەيدىغان كەندىر توقۇمىچىلىق فابرىكىسىنىڭ ھاۋاسى خام ئەشيا تۈزۈندىلىرى ۋە تالا ئۇۋاقلىرى بىلەن تولغان بولۇپ، ئىگىرىش سېخىدا ھەتتا 10 مىنۇت تۇرۇشمۇ ئىنتايىن تەس، چۈنكى، كۆز، قۇلاق، بۇرۇن ۋە ئېغىزلار كەندىر تۈزۈندىلىرىگە تولۇپ كېتىدۇ، ئۇنىڭدىن نېرى بولغىلىمۇ بولمايدۇ. بۇ ئەھۋال ئادەمنى ئازابلايدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇچقاندەك تېز ئايلىنىۋاتقان ماشىنا-ئۈسكۈنىلەر بىلەن ھەپىلىشىش پۈتۈن زېھنىنى مەركەزلەشتۈرۈشنى، ماھارەتنى ۋە تىنىمسىز ھەرىكەتلىنىپ تۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. باللار مۇشۇنداق ناچار ھاۋا ۋە جىددىي كەيپىيات ئىچىدە تاماق يېيىش ۋاقتىدىن سىرت، توپ-توغرا 10 سائەت ئىشلەيدۇ. شۇنداق تۇرسىمۇ ئۇلارنىڭ ئاتا-ئانىلىرى ئۇلارنى يەنىلا «ھورۇن» دەۋاتىدۇ. بۇ، ئۈچىغا چىققان



سىلەر تىلغا ئالغان «ئاخىرقى بىر سائەت»نىڭ تولغانلىقىغا
راستىنلا داڭ ئۇرۇلغاندا ، ئوكسفوردلۇق بۇ پروفېسسورنى
يادىڭلارغا كەلتۈرۈڭلار . بەس ، سىلەر بىلەن گۈزەل بىر دۇنيادا
قايتا ئۇچرىشارمەن . خەيرى-خوش ! ...(33) سېنيور 1836 -يىلى

رەھىمسىزلىك... بۇ باللارنىڭ ئەمگەك قىلىدىغان ۋاقتى يېقىن ئەتراپتىكى يېزىلاردىكى ياللانمىلارنىڭ ئىش ۋاقتىدىنمۇ ئۇزۇن... «ھورۇنلۇق ۋە قەبىھلىك» دېگەندەك رەھىمسىزلەرچە بىلجىرلاشنى ئۈچىغا چىققان ساختا مېھرىبانلىق ۋە ئەڭ نومۇسسىزلارچە مۇناپىقلىق... دەپ ئەيىبلەش لازىم. تەخمىنەن 12 يىل ئىلگىرى بەزىلەر زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ بارلىق ساپ پايدىسى «ئاخىرقى بىر سائەت»تىن كېلىدۇ، شۇڭا ئىش كۈنى بىر سائەت قىسقارتىلسا ساپ پايدا يوقىلىدۇ دەپ، نوپۇزلۇقلارنىڭ تەستىقى بىلەن ئىنتايىن ئىشەنچلىك ھالدا ۋە رەسمىي يوسۇندا جاكارلىغان چاغدا، بىر قىسىم جامائەتچىلىك بۇ قەدەر ئىشەنچتىن ھاڭ-تاڭ بولۇپ قالغان. ئەمدىچۇ، شۇ بىر قىسىم جامائەتچىلىك تۆۋەندىكى پاكىتلارنى كۆرگەندە بەلكىم كۆزلىرىگە ئىشەنمەي قالار. بۇ پاكىت: ساۋابلىققا تولغان «ئاخىرقى بىر سائەت» توغرىسىدىكى ئۆزىگە خاس ئىجادكارلارچە بايقاش شۇ چاغدىن ئېتىبارەن زور دەرىجىدە مۇكەممەللىشىپ، «پايدا»نىلا ئەمەس، بەلكى بەنە «ئەخلاق»نىمۇ ئۆز ئىچىگە ئېلىۋالدى. شۇڭا، ئۆسمۈرلەرنىڭ ئەمگەك قىلىش ۋاقتى 10 سائەتكە چۈشۈرۈپ قويۇلسا، ئۇلارنىڭ ئەخلاقى خوجايىنلىرىنىڭ ساپ پايدىسى بىلەن بىللە يوقىلىدىغان بولدى. چۈنكى ئۇ ئىككى نەرسە ئاخىرقى ئەجەللىك بىر سائەتكە باغلىق ئىدى، دېگەنلىكتىن ئىبارەت. ( «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848 -يىل 31 -ئۆكتەبىر» 101 -بەت) . زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ بۇ دوكلاتىدا ئارقىدىنلا بەزى مىساللار كۆرسىتىلىپ، بۇ زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ «ئەخلاقلىق»، «ساخاۋەتلىك»لىكى، ئۇلارنىڭ ھىيلە-مىكىر ۋە سۇيىقەستلىك، ئالدامچىلىق، تەھدىت سېلىش، ئويدۇرۇپ چىقىرىشتەك ۋاسىتىلەردىن قانداق پايدىلىنىپ، قارشىلىق كۆرسىتىشنى بىلمەيدىغان ئاز ساندىكى ئىشچىلارنى بۇنداق مۇراجىئەتنامىگە قانداق قول قويغۇزغانلىقى ۋە بۇ مۇراجىئەتنامىنى پۈتكول كەسىپي تارماقلار ۋە ۋىلايەتنىڭ مۇراجىئەتنامىسى قىلىپ كۆرسىتىپ پارلامېنتقا تاپشۇرغانلىقى ئېنىق چۈشەندۈرۈلگەن. مەيلى كېيىنچە زاۋۇت قانۇنىنى قىزغىن ھىمايە قىلغانلىقى بىلەن زور ئالقىشقا ئېرىشكەن سېنيور ئۆزى بولسۇن، ياكى ئۇنىڭغا ئىلگىرى-كېيىن قارشى چىققانلار بولسۇن، «ئىجادىي بايقاش»تىن ئىبارەت بۇ خاتا يەكۈننى قانداق چۈشەندۈرۈشنى بىلمەيتتى. بۇ پاكىتلار ئاتالمىش ئىقتىساد «ئىلمى»نىڭ ھازىرقى ھالىتىنى تازا ئېنىق چۈشەندۈرەلەيتتى. ئۇلار ئەمەلىي تەجرىبىلىرىگە مۇراجىئەت قىلىش بىلەن چەكلىنەتتى. ئەمما بۇنىڭ باھانىلىرى ۋە سەۋەبلىرى مەڭگۈ سىر پېتى قېلىۋەردى.

(33) بۇ پروفېسسور ئەپەندى نېمىلا دېگەن بىلەن بۇ قېتىمقى مانچېستېر سەپىرىدە بەزى ئامەتلەرگە ئېرىشىپ قالدى! «زاۋۇت قانۇنى توغرىسىدىكى خەت-چەكلەر»دە بارلىق ساپ پايدا، يەنى «پايدا»، «ئۆسۈم» ۋە ھەتتا «تېخىمۇ كۆپ نەرسىلەر» ئىشچىلارنىڭ بىر سائەتلىك ھەقسىز ئەمگىكىدە، دېيىلگەن! ئەمما بىر يىل ئىلگىرى سېنيور ئوكسفورد ستۇدېنتلىرى ۋە تەربىيە كۆرگەن چاكىنا ئادەملەر ئۈچۈن يازغان «سىياسىي ئىقتىساد پروگراممىسى» دېگەن كىتابىدا تېخى رىكاردو ئوتتۇرىغا قويغان، «قىممەت ئەمگەك ۋاقتى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ» دەيدىغان نۇقتىئىنەزەرگە قارشى تۇرغان، پايدىنىڭ كاپىتالىستنىڭ ئەمگىكىدىن، ئۆسۈمنىڭ كاپىتالىستنىڭ تەركىدۇنيالىقىدىن، «Abstienz» [ «نەپسىنى يىغىش»]دىن كېلىدىغانلىقىنى «بايقىغان». بۇنداق بىلجىرلاشلار گەرچە كونىراپ كەتكەن بولسىمۇ، «نەپسىنى يىغىش»

بايىقىغان «ئاخىرقى بىر سائەت»تىن ئىبارەت بۇ سىگنال 10 سائەتلىك ئىش كۈنى توغرىسىدىكى قانۇنغا قارشى تۇرۇش يۈزىسىدىن، لوندوندا چىقىدىغان «ئىقتىسادشۇناس» ژۇرنىلىدا 1848 -يىل 15-ئاپرېل كۈنى ئىقتىساد ئىلمى ساھەسىدىكى يەنە بىر كاتتا ئەرباب—جامېس ۋىلسون تەرىپىدىن قايتا ياڭرىدى.

## 4 . قوشۇمچە مەھسۇلات

بىز قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم مەھسۇلاتنى (2-پاراگرافتا ① نەقىل كەلتۈرۈلگەن مىسالدا 20 قاداق پاختا يىپنىڭ $\frac{1}{10}$ ى ياكى 2 قاداق پاختا يىپنى) قوشۇمچە مەھسۇلات (surplus produce, produitnet) دەپ ئاتايمىز. قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى بەلگىلەيدىغىنى قوشۇمچە قىممەت بىلەن كاپىتال ئومۇمىي مىقدارىنىڭ نىسبەت قىممىتى بولماستىن، قوشۇمچە قىممەت بىلەن كاپىتالدىكى ئۆزگىرىشچان تەركىبلەرنىڭ نىسبەت قىممىتى، شۇنداقلا قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ سەۋىيىسىنى بەلگىلەيدىغىنىمۇ قوشۇمچە مەھسۇلات بىلەن ئومۇمىي مەھسۇلات قالدۇق قىسىملىرىنىڭ نىسبەت قىممىتى بولماستىن، بەلكى قوشۇمچە مەھسۇلات بىلەن زۆرۈر ئەمگەككە ۋەكىللىك قىلىدىغان

دېگەن سۆز يېڭى پەيدا بولغا ئىدى. روشەل ئەپەندى بۇ يېڭى سۆزنى نېمىسچىغا «Enthaltung» (تېزگىنلەش②) دەپ توغرا تەرجىمە قىلغان. بىراق ئۇنىڭ لاتىن يېزىقىدىن ئانچە خەۋىرى يوق قېرىنداشلىرى ۋېرتلار، شۇرتسمىن ۋە باشقا مىچىللار بۇ سۆزنى «Entsagung» (نەپسىنى يىغىش) دېيىلىدىغان راھىبلار سۆزىگە ئۆزگەرتىۋەتكەن.

① مۇشۇ تومنىڭ 414-، 421-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن
② مۇشۇ تومنىڭ 388-بېتىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



ئاشۇ بىر قىسىم مەھسۇلاتنىڭ نىسبەت قىممىتىدىن ئىبارەت. قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىشى كاپىتالىستىك ئېكىسپلاتاتسىيە دەرىجىسىنىڭ بەلگىلىگەن نىشان، شۇنداقلا بايلىقنىڭ دەرىجىسى مەھسۇلاتنىڭ مۇتلەق مىقدارى بىلەن ئەمەس، بەلكى قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ نىسپىي مىقدارى بىلەن ھېسابلىنىدۇ.[34]

زۆرۈر ئەمگەك بىلەن قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ يىغىندىسى، ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ تولۇقلىما قىممىتىنى يارىتىدىغان ۋاقتى بىلەن قوشۇمچە قىممەت يارىتىدىغان ۋاقتىنىڭ يىغىندىسى ئۇنىڭ مۇتلەق ئىش ۋاقتى مىقدارى ئىش كۈنىنى (working day) شەكىللەندۈرىدۇ.

(34) «20 مىڭ فوند ستېرلىڭ كاپىتالى بولغان، يىلىغا 2000 فوند ستېرلىڭ پايدا ئالىدىغان ئادەم ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئۇ ئىلىپ كېلىۋاتقان پايدا ھەرقانداق ئەھۋالدىمۇ 2000 فوند ستېرلىڭدىن چۈشۈپ كەتمىسىلا، ئۇ ئادەم مەيلى 100 ئىشچى ياكى 1000 ئىشچى ياللىغان، ئېكىسپلاتاتسىيە قىلىنغان مەھسۇلاتلىرىنى مەيلى 10 مىڭ فوند ستېرلىڭغا ياكى 20 مىڭ فوند ستېرلىڭغا ساتقان بولسۇن، كاپىتالىدا ئۆزگىرىش بولمايدۇ. بىر دۆلەت ئېرىشىدىغان ئەمەلىي پايدىمۇ شۇنداق ئەمەسمۇ؟ شۇ دۆلەتنىڭ ئەمەلىي ساپ كىرىمى، يەر بېجى ۋە پايدىسىدا ئۆزگىرىش بولمىسىلا، ئاھالىسىنىڭ 10 مىليون ياكى 12 مىليون بولۇشىنىڭ كارايىتى چاغلىق» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىسى» 1821-يىل لوندون 3-نەشرى 416-بەت). قوشۇمچە مەھسۇلاتقا ئەسەبىيلەرچە چوقۇنغۇچى ئارتور يوۋنىگ—ئۇ تېخى قۇرۇق سەپسەتە سېتىشقا خۇشتار، ئەمما تەنقىد قىلىش روھى كەم يازغۇچى بولۇپ، شۆھرىتى كۆرسەتكەن خىزمىتى بىلەن تەتۈر تاناسىپ ئىدى —رىكاردودىن ئىلگىرىلا: «ھازىرقى زامان پادىشاھلىقلىرىدا قەدىمقى رىمغا ئوخشاش پۈتكۈل ئۆلكىنىڭ يەرلىرىنى مۇستەقىل ئۇششاق دېھقانلارنىڭ تېرىشىغا بۆلۈپ بەرگەندە، ئۇلار ھەرقانچە ياخشى تېرىسىمۇ نېمە پايدىسى؟ بۇنىڭدا ئاھالىنى كۆپەيتىشتىن باشقا مەقسەت يوق، ئاھالىنى كۆپەيتىش ئەڭ پايدىسىز» (ئارتور يوۋنىگ «سىياسىي ئارىفمېتىكا» 1774-يىل لوندون نەشرى 47-بەت).

ئىزاھ (34) نىڭ تولۇقلىمىسى: ئەجەپلىنەرلىكى شۇكى، «ساپ پايدا ئىشچىلار سىنىپىغا پايدىلىق... دەۋالدىغان بىر كۈچلۈك خاھىش پەيدا بولۇپ قالدى. ناھايىتى روشەنكى، ئۇنىڭ ‹پايدىلىق› بولۇشى ئۇنىڭ ‹ساپ› بولغانلىقىدا ئەمەس». (ت • خوپكىنس «يەر ئىجارىسى توغرىسىدا» 1828-يىل لوندون نەشرى 126-بەت).

# 8-باب
# ئىش كۈنى

## 1 . ئىش كۈنىنىڭ چېكى

بىز ئەمگەك كۈچى ئۆز قىممىتىگە سېتىۋېلىنىدۇ ۋە سېتىلىدۇ ، دەپ پەرەز قىلغانىدۇق ، باشقا ھەرقانداق تاۋارنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىمۇ ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ . دېمەك ، ئىشچىنىڭ بىر كۈنلۈك ئوتتۇرىچە تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن 6 سائەت كەتسە ، ئۇ ھالدا ئىشچى ئۆز ئەمگەك كۈچىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ، ياكى ئۇ ئەمگەك كۈچىنى سېتىش بەدىلىگە ئالىدىغان قىممىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ھەر كۈنى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 6 سائەتتىن ئىشلىشى لازىم . شۇنداق بولغاندا ، ئۇنىڭ ئىش كۈنىنىڭ زۆرۈر قىسمى 6 سائەت بولىدۇ ، شۇڭا ، باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ، بۇ مۇئەييەن مىقدار بولىدۇ . لېكىن ئىش كۈنىنىڭ ئۆز مىقدارىنى بۇنىڭ بىلەن بەلگىلىگىلى بولمايدۇ .

بىز a——b سىزىق بىلەن زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ داۋاملىشىشىنى ياكى ئۇزۇنلۇقىنى ئىپادىلەپ ، ئۇنى 6 سائەت دەپ پەرەز قىلايلى . ئەمگەك ab سىزىقىدىن ئايرىم-ئايرىم يەنە 1 سائەت ، 3 سائەت ، 6 سائەت ئېشىپ كەتتى دەپ پەرەز قىلساق ، ئۇچاغدا ئوخشاش بولمىغان مۇنداق 3 خىل سىزىق ھاسىل بولىدۇ :



| ئىش كۈنى I | ئىش كۈنى II | ئىش كۈنى III |
| --- | --- | --- |
| a——b-c | a——b——c | a——b——c |

بۇ 3 سىزىق ئۈچ خىل ئىش كۈنىنى : يەتتە سائەتلىك ، توققۇز سائەتلىك ، 12 سائەتلىك ئىش كۈنىنى كۆرسىتىدۇ . سوزۇلما سىزىق bc قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى كۆرسىتىدۇ . ئىش كۈنى ab+bc غا ، يەنى ac غا تەڭ بولغانلىقتىن ، ئۇ ئۆزگىرىشچان مىقدار bc بىللەن بىللە ئۆزگىرىدۇ . ab مۇئەييەن مىقدار بولغانلىقتىن ، bc نىڭ ab غا بولغان نىسبىتىنى ھامان ھېسابلاشقا بولىدۇ . بۇ نىسبەت ئىش كۈنى I دە $\frac{1}{6}$ ، ئىش كۈنى II دە $\frac{3}{6}$ ، ئىش كۈنى III دە $\frac{6}{6}$ بولىدۇ . قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتى / زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى دىن ئىبارەت بۇ نىسبەت قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى بەلگىلىگەنلىكتىن ، بۇ ئىككى سىزىقنىڭ نىسبىتى بىزگە مەلۇم بولغان بولىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسبىتىمۇ مەلۇم بولىدۇ . يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن ئۈچ خىل ئوخشاش بولمىغان ئىش كۈنىنى ئېلىپ ئېيتساق ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئايرىم-ئايرىم ھالدا $16\frac{2}{3}\%$ كە ، $50\%$ كە ۋە $100\%$ كە تەڭ بولىدۇ . ئەكسىچە بولغاندا ، پەقەت قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىلا بىلگەنلىك بىلەن ، ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى بەلگىلىگىلى بولمايدۇ . مەسىلەن ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى $100\%$ دەپ پەرەز قىلايلى ، لېكىن ئىش كۈنى 8 سائەتلىك ، 10 سائەتلىك ۋە 12 سائەتلىك بولۇشى مۇمكىن ۋەھاكازا . بۇ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى پەقەت ئىش كۈنىنىڭ ئىككى تەركىبىي قىسمىنىلا يەنى زۆرۈر ئەمگەك مىقدارى بىلەن قوشۇمچە ئەمگەك مىقدارىنىڭ تەڭ كېلىدىغانلىقىنىلا كۆرسىتىدۇكى ، ئەمما ھەربىر قىسمىنىڭ

مىقدارى قانچە بولىدىغانلىقىنى كۆرسەتمەيدۇ.

دېمەك، ئىش كۈنى ئۆزگەرمەس مىقدار ئەمەس، بەلكى ئۆزگىرىشچان مىقداردۇر. ئىش كۈنىنىڭ بىر قىسمى ئىشچىنىڭ ئۆزىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ، لېكىن ئۇنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ ئۇزۇنلۇقىغا ياكى داۋاملىشىش ۋاقتىغا ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ. دېمەك، ئىش كۈنىنى بەلگىلەشكە بولىدۇ، لېكىن ئىش كۈنىنىڭ ئۆزى بەلگىلەنمىگەن بولىدۇ.[35]

يەنە بىر تەرەپتىن، ئىش كۈنى تۇراقلىق مىقدار بولماي، تۇراقسىز مىقدار بولسىمۇ، ئۇ مۇئەييەن چەك ئىچىدىلا ئۆزگىرىدۇ. بىراق ئىش كۈنىنىڭ ئەڭ تۆۋەن چېكىنى بەلگىلىگىلى بولمايدۇ. سوزۇلما سىزىق bc ياكى قوشۇمچە ئەمگەك $=0$ دەپ پەرەز قىلساق، بىز ئەڭ تۆۋەن چەكنى يەنى ئىشچى ئۆزىنى قامداش ئۈچۈن بىر كۈندە شۇغۇللىنىش شەرت بولغان زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئاشۇ قىسمىنى تاپالايمىز، لېكىن زۆرۈر ئەمگەك كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاساسىدا باشتىن-ئاخىر ئىشچىنىڭ ئىش كۈنىنىڭ بىر قىسمىنىلا تەشكىل قىلىدۇ، شۇڭا، ئىش كۈنى قىسقىراپ ھەرگىزمۇ بۇ ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشمەيدۇ. لېكىن ئىش كۈنىنىڭ ئەڭ يۇقىرى بىر چېكى بولىدۇ. ئىش كۈنى ئۇزىراپ مەلۇم بىر مۇئەييەن چەكتىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ. بۇ ئەڭ يۇقىرى چەك ئىككى نەرسىگە باغلىق بولىدۇ. بىرى، ئەمگەك كۈچىنىڭ جىسمانىي چېكىگە باغلىق

(35) «ئىش كۈنى مۇئەييەن مىقدار ئەمەس، ئۇزۇن بولسىمۇ بولىدۇ، قىسقا بولسىمۇ بولىدۇ.» (جون كوننىگخام «قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا. قوشۇمچە—باج توغرىسىدا» 1770-يىل لوندون نەشرى، 73-بەت)



بولىدۇ. بىر ئادەم 24 سائەتلىك تەبىئىي كۈن ئىچىدە ئۆزىنىڭ مۇئەييەن مىقداردىكى ھاياتىي كۈچىنىلا سەرپ قىلىدۇ. بۇ بىر ئاتنىڭ ھەر كۈنى ئىشلەپ تۇرىدىغانلىقىغا، ھەر كۈنى 8 سائەتلا ئىشلەيدىغانلىقىغا ئوخشاش ئىش. بۇ كۈچ ھەر كۈنى مەلۇم ۋاقىت دەم ئېلىشى، ئۇخلىشى لازىم، ئادەم يەنە مەلۇم ۋاقىت باشقا جىسمانىي ئېھتىياجىنىمۇ قاندۇرۇشى، ئالايلۇق غىزالىنىشى، يۇيۇنۇشى، كىيىم-كېچەك كىيىشى لازىم ۋەھاكازا. ئىش كۈنىنىڭ ئۇزىرىشى مۇشۇنداق ساپ جىسمانىي چەكتىن باشقا، يەنە ئەخلاقىي چەككىمۇ بېرىپ تاقىلىدۇ. ئىشچىغا مەنىۋى ئېھتىياجى ۋە ئىجتىمائىي ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈنمۇ ۋاقىت كېرەك. بۇ ئېھتىياجنىڭ دائىرىسى ۋە مىقدارى مەدەنىيەتنىڭ ئومۇمىي ئەھۋالىغا باغلىق بولىدۇ. دېمەك، ئىش كۈنى جىسمانىي چەك بىلەن ئىجتىمائىي چەك ئىچىدە ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. لېكىن بۇ ئىككى چەك زور دەرىجىدە جانلىقلىققا، زور دەرىجىدە ئۆزگىرىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە. مەسىلەن، بىز 8 سائەتلىك، 10 سائەتلىك، 12 سائەتلىك، 14 سائەتلىك، 16 سائەتلىك، 18 سائەتلىك ئىش كۈنىنىڭ بولغانلىقىنى، يەنى ھەر خىل ئۇزۇنلۇقتىكى ئىش كۈنىنىڭ بولغانلىقىنى كۆرىمىز.

كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى ئۇنىڭ بىر كۈنلۈك قىممىتىگە قاراپ سېتىۋالىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر ئىش كۈنى ئىچىدىكى ئەمەلىي قىممىتى كاپىتالىستقا تەئەللۇق، شۇڭا، كاپىتالىست ئۆزى ئۈچۈن ئىشچىنى بىر كۈن ئىچىدە ئىشلىتىشكە ھوقۇقلۇق، خوش، بىر ئىش كۈنى دېگەن نېمە؟[36] ئۇ ئەلۋەتتە بىر تەبىئىي تۇرمۇش كۈنىدىن قىسقا بولىدۇ، قانچىلىك قىسقا بولىدۇ؟ بۇ

(36) بۇ مەسىلە سېر روبېرت پىل بىرمىنھام سودىگەرلەر جەمئىيىتىگە: «بىرفوند ستېرلىڭ دېگەن نېمە»دەپ قويغان داڭلىق مەسىلىدىنمۇ بەكرەك مۇھىم. پىلمۇ بۇ مەسىلىنى بىرمىنھامدىكى «ئۇششاق

ئاخىرقى چەك ھەققىدە ، يەنى ئىش كۈنىنىڭ زۆرۈر چېكى ھەققىدە كاپىتالىستىنىڭ ئۆز قارىشى بار . كاپىتالىست— پەقەت ئادەملەشتۈرۈلگەن كاپىتال . ئۇنىڭ جېنى— كاپىتالنىڭ جېنى . ھالبۇكى كاپىتالنىڭ بىرلا ياشاش ئىقتىدارى باركى ، ئۇ بولسىمۇ ئۆز قىممىتىنى ئاشۇرۇپ ، قوشۇمچە قىممەت يارىتىش ، ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمى يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئارقىلىق ئىمكانقەدەر تېخىمۇ كۆپ قوشۇمچە ئەمگەكنى شىمىۋېلىش .[37] كاپىتال جانسىز ئەمگەك بولۇپ ، قانخورغا ئوخشاش جانلىق ئەمگەكنى شىلگەندىلا جان كىرىدۇ ، جانلىق ئەمگەكنى قانچىكى كۆپ شىلسە ، ئۇنىڭ ھاياتى شۇنچە ئاكاپىتالىست ئۆزى سېتىۋالغان ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلىدىغان ۋاقىتتۇر .[38] ئەگەر ئىشچى كاپىتالىستنىڭ ئىختىيارىدا بولىدىغان ۋاقىتتا ئۆزى ئۈچۈن ئىشلىسە ، ئۇ كاپىتالىستنىڭ ھەققىنى ئوغرىلىغان بولىدۇ .[39]

بۇنىڭدىن مەلۇمكى ، كاپىتالىست تاۋار ئالماشتۇرۇش

شىللىڭچىلار»[191] غا ئوخشاش پۇلنىڭ ماھىيىتىنى چۈشەنمىگەچكە ئوتتۇرىغا قويغان.

(37) «كاپىتالىستنىڭ ۋەزىپىسى: سەرپ قىلىنغان كاپىتال ۋاستىسى ئارقىلىق مۇمكىنقەدەر تېخىمۇ كۆپ مىقداردىكى ئەمگەككە ئېرىشىۋېلىش.» (ج. گ. كوئورسېل-سېنىاي «سودا-سانائەت كارخانىلىرى، يىزا ئىگىلىك كارخانىلىرى نەزەرىيىسى ۋە ئەمەلىيىتىدىن ئومۇمىي بايان» 1857-يىل پارىژ 2-نەشرى 62-بەت)

(38) «بىر سودا دۆلىتى كۈندە بىر سائەت ئەمگەك ۋاقتىدىن زىيان تارتسا ناھايىتى زور زىيان تارتىدۇ»، «پادىشاھلىق دۆلىتىمىزدىكى كەمبەغەل ئەمگەكچىلەر، بولۇپمۇ ئىشلىمە سانائىتىدە ئىشلەۋاتقان كەمبەغەللەر زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ھەددىدىن تاشقىرى كۆپ ئىستېمال قىلماقتا؛ شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ۋاقتىنىمۇ ئىستېمال قىلماقتا، بۇ ھەر خىل ئىستېمال ئىچىدىكى ئەڭ زىيانلىق ئىستېمالدۇر.» ([جون كوننىڭخام] «قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا» [1770-يىل لوندون نەشرى]، 47-ۋە 153-بەت)

(39) «ئاچكۆز، بېخىل خاترجەم بولالماي ئەركىن مەدىكار ئۈستىدىن نارازەت قىلىدۇ، ئۇ سەللا دەم ئېلىپ قالسا، ھەققىمنى ئوغرىلىۋالدىڭ دەپ چىڭ تۇرۇۋالىدۇ.» ن • لىنگې «ھەق تەلەپ قانۇنى توغرىسىدا» 1767-يىل لوندون نەشرى، 2-توم، 466-، 467-بەتلەر)



قانۇنىيىتىنى ئاساس قىلىدۇ . باشقا ھەرقانداق سېتىۋالغۇچىغا ئوخشاش كاپىتالىستمۇ ئۆزى سېتىۋالغان تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىدىن ئىمكانقەدەر كۆپرەك پايدا ئېلىشقا ئۇرۇنىدۇ . لېكىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ شىددەتلىك دولقۇنىدا ئىزچىل جىم بولۇپ كەلگەن ئىشچىلارنىڭ بىردىنلا مۇنداق ساداسى ئاڭلىنىدۇ :

مەن ساڭا سېتىپ بەرگەن تاۋار ئادەتتىكى باشقا تاۋارلارغا ئوخشىمايدۇ ، ئۇنىڭ ئىستېمالى قىممەت يارىتىدۇ ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۆز قىممىتىدىن ئارتۇق قىممەت يارىتىدۇ . دەل شۇ سەۋەبتىن سەن ئۇنى سېتىۋالىسەن . سەن ئۈچۈن كاپىتال قىممىتىنى ئاشۇرغان نەرسە مەن ئۈچۈن ئەمگەك كۈچىنى ھەددىدىن ئارتۇق سەرپ قىلىش دېمەكتۇر . بازاردا پەقەت بىرلا قانۇنىيەتنى يەنى تاۋار ئالماشتۇرۇش قانۇنىيىتىنى سەنمۇ بىلىسەن ، مەنمۇ بىلىمەن . تاۋارنى ساتقۇچى ئىستېمال قىلماستىن ، بەلكى سېتىۋالغۇچى ئىستېمال قىلىدۇ . شۇڭا ، بىر كۈنلۈك ئەمگەك كۈچۈمدىن سەن پايدىلىنىسەن ، لېكىن مەن ئەمگەك كۈچۈمنى قايتا سېتىش ئۈچۈن ھەر كۈنى ئەمگەك كۈچۈمنى ساتقان باھاغا تايىنىپ ئەمگەك كۈچۈمنى كۈنمۇكۈن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىم لازىم . ئەگەر قېرىپ كۈچتىن قېلىشقا ئوخشاش سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن كېلىپ چىقىدىغان تەبىئىي خوراشنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، مەن ئەتىمۇ بۈگۈنكىدەك جىسمانىي كۈچۈم ، سالامەتلىكىم ۋە روھىي ھالىتىم نورمال بولغان ھالەتتە ئىشلىشىم لازىم . سەن ماڭا دائىم «تېجەشلىك بولۇش» ۋە «نەپسىنى يىغىش» توغرىسىدا نەسىھەت قىلىسەن . ياخشى ! مەنمۇ ئەقىللىق ، تېجەشلىك خوجايىنغا ئوخشاشلا بىردىنبىر بايلىقىم بولغان ئەمگەك كۈچۈمنى ئاسراشنى ، ئۇنىڭ قىلچىمۇ بىمەنە ئىسراپ بولۇپ كەتمەسلىكىنى خالايمەن . مەن ئەمگەك كۈچۈمنى پەقەت ئۇ ھەر

كۈنى نورمال بەرداشلىق بېرەلەيدىغان ۋە ساغلام ئۆلگىيىدىغان دەرىجىدىلا ئىشقا سېلىشنى، ئۇنى ھەرىكەتلەندۈرۈپ ئەمگەككە ئايلاندۇرۇشنىلا ئويلايمەن. سەن ئىش كۈنىنى ھەددىدىن زىيادە ئۇزارتىش يولى بىلەن ئۈچ كۈندىمۇ ئەسلىگە كەلتۈرۈپ بولالمايدىغان ئەمگەك كۈچۈمنى بىر كۈندىلا ئىشلىتىۋالىسەن. سەن شۇ يول بىلەن ئەمگىكىمدىن تاپىدىغان پايدىنى مەن ئەمگەك سۇبستانسىيىسىدە يوقىتىمەن. ئەمگەك كۈچۈمدىن پايدىلىنىش بىلەن ئەمگەك كۈچۈمنى تالان- تاراج قىلىش تامامەن باشقا-باشقا ئىش. ئەگەر ئەمگەك مىقدارى مۇۋاپىق بولغان ئەھۋالدا ئادەتتىكى ئوتتۇرا ھال ئىشچى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 30 يىل ئىشلىسە، ئۇ چاغدا سەن ماڭا ھەر كۈنى تۆلەيدىغان ئەمگەك كۈچۈمنىڭ قىممىتى ئۇنىڭ ئومۇمىي قىممىتىنىڭ $\frac{1}{365\times 30}$ ياكى $\frac{1}{10950}$ بولۇشى كېرەك. ئەگەر سەن ئەمگەك كۈچۈمنى 10 يىل ئىچىدىلا سەرپ قىلىپ تۈگىتىپ، ھەر كۈنى ئەمگەك كۈچۈمنىڭ ئومۇمىي قىممىتىنىڭ $\frac{1}{3650}$ قىسمىنى تۆلەش ئورنىغا $\frac{1}{10950}$ قىسمىنى تۆلىگەن بولساڭ، پەقەت ئەمگەك كۈچۈمنىڭ كۈندىلىك قىممىتىنىڭ $\frac{1}{3}$ قىسمىنىلا تۆلىگەن بولىسەن، دېمەك، ھەر كۈنى تاۋار قىممىتىمنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمىنى ئوغرىلاپ كەتكەن بولىسەن. سەن ئۈچ كۈنلۈك ئەمگەك كۈچۈمنى ئىشلىتىپ، پەقەت بىر كۈنلۈك ئەمگەك كۈچۈمگە ھەق تۆلىدىڭ. بۇ بىز تۈزگەن توختامغا ۋە تاۋار ئالماشتۇرۇش قانۇنىيىتىگە خىلاپ، شۇڭا، مەن نورمال ئۇزۇنلۇقتىكى ئىش كۈنىنى تەلەپ قىلىمەن، بۇنى ساڭا يالۋۇرۇپ تەلەپ قىلمايمەن، چۈنكى ئارىدا پۇل مەسىلىسى كېلىپ چىققاندا،



ئىنساپ-تەۋپىقتىن سۆز ئاچقىلى بولمايدۇ. [192] ئېھتىمال سەن نەمۇنىلىك گراژدان بولىشىڭ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھايۋانلارنى خورلاشنى مەنئى قىلىش جەمئىيىتىنىڭ ئەزاسى بولىشىڭ مۇمكىن، ھەتتا ئابرۇيلۇق نامىڭمۇ باردۇر، لېكىن ئىككىمىز ئۇچراشقاندا، سەن ۋەكىللىك قىلغان ھېلىقى نەرسىنىڭ ئىچىدە سوقۇپ تۇرىدىغان يۈرەك يوق. ئەگەر ئۇنىڭ ئىچىدە بىرەر نەرسە سوقۇپ تۇرۇۋاتقان بولسا، ئۇ پەقەت مېنىڭ يۈرىكىم. مەن نورمال ئىش كۈنىنىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلىمەن[193]، چۈنكى مەنمۇ باشقا ھەرقانداق ساتقۇچىغا ئوخشاش ئۆز تاۋارىمنىڭ قىممىتىگە ئېرىشىشنى تەلەپ قىلىمەن. (40)

بىزگە مەلۇم بولدىكى، ناھايىتى زور جانلىقلىقتا ئىگە چەكنى ھېسابقا ئالمىغاندا، تاۋار ئالماشتۇرۇش خاراكتېرىنىڭ ئۆزى ئىش كۈنىگە ھېچقانداق چەك بەلگىلەپ بەرمەيدۇ. شۇ سەۋەبتىن قوشۇمچە ئەمگەك ئۈچۈنمۇ ھېچقانداق چەك بەلگىلەپ بەرمەيدۇ. كاپىتالىست ئۆزىنىڭ سېتىۋالغۇچىغا خاس ھوقۇقىدا چىڭ تۇرىدۇ، ئۇ ئىش كۈنىنى ئىمكانقەدەر ئۇزارتىدۇ، مۇمكىن بولسا بىر ئىش كۈنىنى ئىككى ئىش كۈنىگە ئايلاندۇرىدۇ. لېكىن يەنە بىر تەرەپتىن، سېتىلىپ بولغان بۇ تاۋارنىڭ ئالاھىدە خاراكتېرى ئۆز خېرىدارلىرىغا بىر ئىستېمال چېكى بەلگىلەپ بېرىدۇ، شۇنىڭدەك ئىشچىمۇ ئۆزىنىڭ ساتقۇچىغا خاس ھوقۇقىدا چىڭ تۇرىدۇ، ئۇ ئىش كۈنىنى مۇئەييەن نورمال مىقدار ئىچىدە

(40) لوندوندىكى قۇرۇلۇش ئىشچىلىرى ئىش كۈنىنى توققۇز سائەتكە قىسقارتىشنى تەلەپ قىلىپ 1860-يىلدىن 1861-يىلغىچە چوڭ كۆلەمدە ئىش تاشلىغان، شۇ چاغدا ئۇلارنىڭ كومىتېتى مۇشۇ ئىشچىمىزنىڭ ئاقلاش نۇتقى بىلەن تامامەن ئوخشاپ كېتىدىغان بايانات ئېلان قىلغان. باياناتتا كىنايىلىك بىلەن مۇنداق كۆرسىتىلگەن: «قۇرۇلۇش كەسپى خوجايىنلىرى» ئىلگىرىكىن ئاچكۆز سېر م• پېتوننىڭمۇ «ئابرۇيلۇق نامى بار» ئىدى (شۇ پېتو 1867-يىلدىن كېيىن سترۇسبېرگكە ئوخشاش ئاقىۋەتكە قالدى!)

چەكلەشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بۇ يەردە ئىككى قائىدە زىتلىقى كېلىپ چىقىدۇ، ھوقۇق ھوقۇققا قارىمۇقارشى بولۇپ قالىدۇ، يەنە كېلىپ بۇ ئىككى خىل ھوقۇق ئوخشاشلا تاۋار ئالماشتۇرۇش قانۇنىيىتى تەرىپىدىن ئېتىراپ قىلىنىدۇ. تەڭ ھوقۇق ئوتتۇرىسىدا كۈچ ھەل قىلغۇچ رول ئوينايدۇ. شۇڭا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش تارىخىدا، ئىش كۈنىنىڭ نورماللىشىش جەريانى ئىش كۈنىنىڭ چېكىنى بەلگىلەش يولىدىكى كۈرەش بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، بۇ بارلىق كاپىتالىستلار يەنى كاپىتالىستلار سىنىپى بىلەن بارلىق ئىشچىلار يەنى ئىشچىلار سىنىپى ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەشتۇر.

## 2. قوشۇمچە ئەمگەككە ئىنتىلىش. زاۋۇت ئىگىسى ۋە فېئودال يەر ئىگىسى

قوشۇمچە ئەمگەكنى كاپىتال ئىختىرا قىلغان ئەمەس. ئومۇمەن جەمئىيەتتە بىر قىسىم كىشىلەر ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە بولغان مونوپولىيە ھوقۇقىدىن بەھرىمەن بولىدىغانلىكى جايلاردا مەيلى ئەركىن ئەمگەكچى بولسۇن ياكى ئەركىنلىكى يوق ئەمگەكچى بولسۇن، ھەممىسى ئۆز تۇرمۇشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىدىنمۇ ئاشۇرۇپ ئىشلەپ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىگىسى ئۈچۈن تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ئىشلەپچىقىرىشى لازىم[41]، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىگىلىرى ئافېنا ئاقسۆڭەكلىرى، ئېترورىيە

(41) «ئاشۇ ئەمگەكچىلەر... ئەمەلىيەتتە باي ئاتىلىدىغان يىللىق پۇل ئالىدىغانلارنىمۇ، ئۆزىنىمۇ باقىدۇ.» (ئېدموند بۇركې «نامراتلىققا دائىر پىكىر ۋە تەپسىلىي ئەھۋال» 1800-يىل لوندون نەشرى، 2-، 3-بەتلەر)



ئىلاھىي ھاكىمىيىتىنىڭ سىياسىي سەردارى، رىم شەھەر ئاھالىسى، نورمان بارونى، ئامېرىكا قۇلدارلىرى، ۋالاچيا فېئودال يەر ئىگىلىرى، ھازىرقى زامان پومېشچىكلىرى بولامدۇ ياكى كاپىتالىست[42] بولامدۇ بەربىر. دېمەك، ناھايىتى روشەنكى، ئەگەر ئىقتىسادنىڭ ئىجتىمائىي فورماتسىيىسىدە مەھسۇلاتنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئەمەس، ئىستېمال قىممىتى ئۈستۈنلۈك ئالسا، قوشۇمچە ئەمگەك ئېھتىياج دائىرىسىنىڭ ئازدۇر-كۆپتۇر چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ، لېكىن ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆز خاراكتېرىدىن قوشۇمچە ئەمگەككە چەكسىز ئېھتىياج تۇغۇلمايدۇ. شۇڭا، قەدىمكى زاماندا پەقەت مۇستەقىل پۇل شەكلىگە ئىگە ئالماشتۇرۇش قىممىتى كۆزلىنىدىغان جايلاردىلا يەنى ئالتۇن-كۆمۈش ئىشلەپچىقىرىشىدىلا كىشىنى چۆچۈتىدىغان ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك بولىدۇ. ئاشۇ جايلاردىكى ئەمگەكچىلەرنىڭ جېنىنى ئالىدىغان مەجبۇرىي ئەمگەك— ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەكنىڭ ئاشكارا شەكلىدۇر. بۇنى سىسىلىيىلىك دىئودورسىنىڭ يازغان مەلۇماتىنى ئوقۇپلا بىلىۋالغىلى بولىدۇ.[43] لېكىن بۇ ھال قەدىمكى دۇنيا ئۈچۈن پەقەت بىر مۇستەسنادۇر. لېكىن تېخى قۇل ئەمگىكى ياكى ھاشار ئەمگىكىگە

(42) نىبۇر ئۆزىنىڭ «رىم تارىخى» دېگەن ئەسىرىدە ناھايىتى ساددىلىق بىلەن مۇنداق دەيدۇ: «ئېترورىيىلەرنىڭكىدەك ئۇنداق قۇرۇلۇشلارنىڭ قېپقالغان خارابىلىرىمۇ كىشىنى ھەيران قالدۇرىدۇ؛ گەپنى يوشۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوقكى، بۇنداق قۇرۇلۇشلار ئۇششاق (!) دۆلەتلەردە قۇلدارلار ۋە قۇللارنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ.» سىسموندى تېخىمۇ چوڭقۇرلاشتۇرۇپ مۇنداق دېيدۇ: «بريۇسسېلنىڭ ئىمارەتلىرى» خوجايىنلار ۋە ياللانما ئىشچىلارنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ.

(43) «ھەممىشە مەينەتچىلىكتە يۈرۈپ، قىيپالىڭاچ قالغان بۇ بەختسىز بىچارىلەر (مىسىر، ئېفئوپىيە ۋە سەئۇدى ئەرەبىستانى ئوتتۇرىسىدىكى ئالتۇن كانلاردا ئىشلەۋاتقانلار) نىڭ ئېچىنىشلىق تەقدىرىنى كۆرگەنلا كىشىنىڭ يۈرەك-باغرى ئېزىلمەي قالمايدۇ. چۈنكى ئۇ يەرلەردە قېرى-چۈرى، ئاجىز-مىيىپلار ۋە ئاياللارغا ھېچقانداق ئېتىبار بېرىلمەيدۇ ۋە ئىچ ئاغرىتىلمايدۇ. ھەممە ئادەم قامچا ئاستىدا توختىماي ئىشلەيدۇ، ئۇلارنى

ئوخشاش بىرقەدەر تۆۋەن دەرىجىلىك شەكىلدە ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان مىللەتلەر كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان دۇنيا بازىرىغا تارتىلغان، يەنە كېلىپ بۇ بازار ئۇلارنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بىلەن ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلىرىنى چەتكە سېتىشنى ئەڭ مۇھىم مەنپەئەتكە ئايلاندۇرۇۋالغان ھامان، قۇللۇق تۈزۈم ۋە يانچىلىق تۈزۈمگە ئوخشاش ۋەھشىي زوراۋانلىقنىڭ ئۈستىگە ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەكنىڭ مەدەنىي زوراۋانلىقى قوشۇلىدۇ. شۇڭا، ئامېرىكىنىڭ جەنۇبىي قىسمىدىكى ھەرقايسى شتاتلار ئىشلەپچىقىرىشتا ئاساسلىقى ئۆز جايىنىڭ ئېھتىياجىنى بىۋاستە قاندۇرۇشنى مەقسەت قىلغان چاغدا، نېگىرلارنىڭ ئەمگىكى تېخى بىرخىل مۇلايىم ئائىلە باشلىقلىق خاراكتېرىگە ئىگە ئىدى. لېكىن پاختا ئېكسپورتى بۇ شتاتلارنىڭ جانىجان مەنپەئەتىگە ئايلىنىپ قېلىشىغا ئەگىشىپ، نېگىرلار شۇغۇللىنىۋاتقان، بەزى چاغلاردا ئۇلارنىڭ ھاياتىنى يەتتە يىل ئىچىدىلا قۇرۇتۇۋېتىدىغان ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك ھەرقانداق ئىشنى ھېساب بىلەن قىلىدىغان تۈزۈمنىڭ بىر ئامىلى بولۇپ قالغان. بۇنىڭدا ھازىرقى مەسىلە نېگىردىن مۇئەييەن مىقداردا پايدىلىق مەھسۇلات شىلىۋېلىش ئەمەس، بەلكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزىنى ھاسىل قىلىش، ھاشار ئەمگىكىنى ئالايلۇق، دونايدىكى ئىككى كىنەزلىكنىڭ ھاشار ئەمگىكىدىمۇ شۇنداق ئەھۋاللار بار.

دونايدىكى ئىككى كىنەزلىكنىڭ قوشۇمچە ئەمگەككە ئىنتىلىشنى ۋە ئەنگلىيە زاۋۇتلىرىنىڭ قوشۇمچە ئەمگەككە

بۇ ئازاب-ئوقۇبەت ۋە نامرات تۇرمۇشتىن پەقەت ئۆلۈم قۇتقۇلدۇرىدۇ.» (دىئودورس (سىسلىيە) «تارىخىي ماتېرىياللار توپلىمى» 3-توم، 13-باب 258-، 260-بەتلەر)



ئىنتىلىشنى سېلىشتۇرۇپ كۆرۈش ئىنتايىن قىزىقارلىق، چۈنكى ھاشار تۈزۈمىدىكى قوشۇمچە ئەمگەك مۇستەقىل ۋە ھېس قىلغىلى بولىدىغان شەكىلگە ئىگە.

ئىش كۈنى 6 سائەتلىك زۆرۈر ئەمگەك بىلەن 6 سائەتلىك قوشۇمچە ئەمگەكتىن ئىبارەت دەپ پەرەز قىلايلى. بۇنداق ئەھۋالدا، ئەركىن ئىشچى كاپىتالىستقا ھەر ھەپتىدە 6×6 سائەتلىك يەنى 36 سائەتلىك قوشۇمچە ئەمگەك قىلىپ بېرىدۇ. دېمەك، ئىشچى ھەپتىدە 3 كۈن ئۆزى ئۈچۈن ئىشلەپ، يەنە 3 كۈن كاپىتالىستقا بىكار ئىشلەپ بېرىدۇ، دېگەن سۆز. لېكىن ئىش كۈنىنىڭ بۇنداق بۆلۈنۈشى ئاسان سېزىلمەيدۇ. قوشۇمچە ئەمگەك بىلەن زۆرۈر ئەمگەك بىر-بىرىگە سىڭىپ كەتكەن بولىدۇ. شۇڭا، مەن بۇ مۇناسىۋەتنى ئىشچى ھەر بىر مىنۇتنىڭ 30 سېكۇنتىنى ئۆزى ئۈچۈن، قالغان 30 سېكۇنتىنى كاپىتالىست ئۈچۈن ئىشلەپ بېرىدۇ، دېگەن مىسال بىلەن ئىپادىلەپمۇ بېرەلەيمەن ۋەھاكازا. لېكىن ھاشار ئەمگىكىگە كەلگەندە گەپ باشقىچە بولىدۇ. مەسىلەن ۋالاچىيادىكى دېھقاننىڭ ئۆز تۇرمۇشىنى قامداش ئۈچۈن قىلىدىغان زۆرۈر ئەمگىكى بىلەن فېئودال يەر ئىگىسى ئۈچۈن قىلىدىغان قوشۇمچە ئەمگىكى ماكان جەھەتتىن بىر-بىرىدىن ئايرىلغان. ئۇ زۆرۈر ئەمگەكنى ئۆز يېرىدە، قوشۇمچە ئەمگەكنى خوجايىنىنىڭ خوجىلىق زېمىنىدا قىلىدۇ. شۇڭا، بۇ ئىككى قىسىم ئەمگەك ۋاقتى ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل بولىدۇ. ھاشار ئەمگەك شەكلىدە قوشۇمچە ئەمگەك زۆرۈر ئەمگەكتىن پۈتۈنلەي ئايرىۋېتىلگەن بولىدۇ. روشەنكى ئىپادە شەكلىدىكى بۇ پەرق زۆرۈر ئەمگەك بىلەن قوشۇمچە ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى مىقدار نىسبىتىنى قىلچە ئۆزگەرتمەيدۇ. ھەر ھەپتىدە قىلىنىدىغان 3 كۈنلۈك قوشۇمچە ئەمگەك ھاشار ئەمگەك

ياكى ياللانما ئەمگەك دەپ ئاتىلىشىدىن قەتئىينەزەر ، ئەمگەكچىنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئىيتقاندا باشتىن-ئاخىر قىممەتداش ھاسىل قىلمىغان 3 كۈنلۈك ئەمگەك بولىدۇ . لېكىن كاپىتالىستىنىڭ قوشۇمچە ئەمگەككە ئىنتىلىشى ئۇنىڭ ئىش كۈنىنى ھەددىدىن تاشقىرى ئۇزارتىشقا ئىنتىلىشىدە بىلىنىدۇ ، ۋەھالەنكى فېئودال يەر ئىگىسىنىڭ ئىنتىلىشى ئۇنىڭ ھاشار ئەمگەك كۈنىنىڭ سانىنى بىرقەدەر ئاددىي ھالدا بىۋاستە كۆپەيتىشكە ئىنتىلىشىدە بىلىنىدۇ . (44)

ھاشار ئەمگەك دونايدىكى ئىككى كىنەزلىكتە ناتۇرال يەر ئىجارىسى ۋە باشقا يانچىلىق مەجبۇرىيىتى بىلەن قوشۇلۇپ كەتكەن ، لېكىن ئۇ ھۆكۈمران سىنىپقا ئەڭ ئاساسلىق سېلىق سۈپىتىدە تۆلىنىدۇ . ئومۇمەن بۇنداق ئەھۋال مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقانلىقى جايدا ، ھاشار ئەمگەك يانچىلىق تۈزۈمدىن كەمدىن-كەم پەيدا بولىدۇ ، ئەكسىچە ، يانچىلىق تۈزۈمنىڭ تەتۈر تولىسى ھاشار ئەمگەكتىن پەيدا بولىدۇ . (44a) رۇمىنىيىنىڭ ھەرقايسى شتاتلىرىدا ئەھۋال ئەنە شۇنداق بولغان . ئۇ يەرلەردە ئەسلىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئومۇمىي مۈلۈكچىلىك

(44) تۆۋەندە بايان قىلىنىدىغانلىرى قىرىم ئۇرۇشىدىن كېيىن رۇمىنىيە شتاتلىرىنىڭ سىياسىي ئۆزگىرىش[163] يۈز بېرىشتىن ئىلگىرىكى ئەھۋالىنى كۆرسىتىدۇ.

(44a) [3-نەشرىگە ئىزاھ: بۇ ئەھۋال گېرمانىيىگىمۇ، بولۇپمۇ ئېلبې دەرياسىنىڭ شەرقىي قىسمىدىكى پرۇسسىيىگىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ. 15-ئەسىردە گېرمانىيە دېھقانلىرىنىڭ ھەممىسى دېگۈدەكلا مۇئەييەن ناتۇرال سېلىق ۋە ھاشارنى ئۈستىگە ئالغان بولسىمۇ، لېكىن بۇنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ئۇلار ھېچ بولمىغاندا ئەمەلىيەتتە ئەركىن ئادەملەردىن ئىدى. براندېنبۇرگ، پومېرانىيە، سلېسىيە ۋە شەرقىي پرۇسسىيىدىكى گېرمانىيە كۆچمەنلىرى ھەتتا قانۇندا ئەركىن ئادەم دەپ ھېسابلىناتتى. دېھقانلار ئۇرۇشىدا ئاقسۆڭەكلەرنىڭ غەلىبە قىلىشى بۇنداق ئەھۋالغا خاتىمە بەردى. ئۇرۇشتا يېڭىلىپ قالغان جەنۇبىي گېرمانىيىدىكى دېھقانلار يەنە يانچى بولۇپ قالدى، ئۇنىڭ ئۈستىگە 16-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىن كېيىن، شەرقىي پرۇسسىيە، براندېنبۇرگ، پومېرانىيە ۋە سلېسىيىنىڭ ئەركىن دېھقانلىرى يانچىلىق ئورنىغا، شۇنىڭدەك ئۇزۇن ئۆتمەي شلېسۋىگ-خولستېيىننىڭ ئەركىن دېھقانلىرىمۇ يانچىلىق ئورنىغا چۈشۈپ قالدى. (مۇۋرېر «گېرمانىيە يەر ئىگىلىرىنىڭ زېمىنى، دېھقانلىرى ۋە دېھقانلار ئىگىلىكى تۈزۈمى تارىخى»



ئاساسىدا بەرپا قىلىنغان ، لېكىن بۇنداق ئومۇمىي مۈلۈكچىلىك سلاۋيانلارنىڭكىدىن پەرقلىنىدۇ ، ھىندىلارنىڭكىگىمۇ پۈتۈنلەي ئوخشىمايدۇ . يەرنىڭ بىر قىسمى ئەركىن خۇسۇسىي ئېتىز بولۇپ ، ئۇنى كوممۇنا ئەزالىرى ئۆز ئالدىغا تېرىيتتى ، يەنە بىر قىسمى ئومۇم ئىگىدارچىلىقىدىكى ئېتىز بولۇپ ، ئۇنى كوممۇنا ئەزالىرى ئورتاق تېرىيتتى . بۇ ئورتاق ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ بىرقىسمى ئاپەت ۋە قەھەتچىلىك مەزگىللىرى ئۈچۈن ، باشقا تاسادىپىي ئەھۋاللار ئۈچۈن زاپاس فوند قىلىناتتى ، بىر قىسمى دۆلەت زاپىسى قىلىنىپ ئۇرۇش ۋە دىن جەھەتتىكى خىراجەتلەرگە شۇنىڭدەك كوممۇنانىڭ باشقا خىراجەتلىرىگە چىقىم قىلىناتتى . بارا-بارا ئارمىيە ۋە روھانىي ئېسىلزاتلار ئومۇم ئىگىدارچىلىقىدىكى يەرلەرنى ئىگىلىۋالدى ، شۇ ئارقىلىق ئومۇم ئىگىدارچىلىقىدىكى يەرگە سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەكنىمۇ ئىگىلىۋالدى . ئەركىن دېھقانلارنىڭ كوممۇنا يېرىگە قىلىدىغان ئەمگىكى كوممۇنا يېرىنى بۇلىۋالغانلار ئۈچۈن قىلىنىدىغان ھاشار ئەمگەككە ئايلاندى . شۇنىڭ بىلەن يانچىلىق تۈزۈم مۇناسىۋىتىمۇ راۋاجلاندى ، بىراق بۇ قانۇن نۇقتىسىدىن ئەمەس ، پەقەت پاكىت نۇقتىسىدىن ئېيتقاندا شۇنداق بولدى ، كېيىن ، پۈتۈن دۇنيانى ئازاد قىلماقچى بولغان رۇسسىيە يانچىلىق تۈزۈمىنى بىكار قىلىش باھانىسى بىلەن بۇنداق يانچىلىق تۈزۈمنى قانۇن بىلەن مۇقىملاشتۇردى . 1831-يىلى رۇسسىيە گېنېرالى كىسېلېۋ ھاشار ئەمگەك قانۇنىنى ئېلان قىلدى ، بۇ ئەلۋەتتە فېئودال يەر ئىگىلىرىنىڭ تەلىپى بىلەن چىقىرىلغان قانۇن ئىدى . رۇسسىيە

1863-يىل ئېرلانگېن نەشرى] 4-توم [522–523- ۋە 530-بەتلەر]. مېتزېن «1866-يىلىدىن ئىلگىرىكى پرۇسسىيە دۆلەت زېمىنىدىكى يەر بىلەن يېزا ئىگىلىكىنىڭ مۇناسىۋىتى». خانسېن «شلېسۋىگ-خولستېيىن كىنەزلىكىنىڭ يانچىلىق تۈزۈمى») — ف • ئې • ]

بۇنىڭ بىلەن دونايدىكى ئىككى كىنەزلىكتىكى ئاقسۆڭەكلەرنى بويىسۇندۇرۇۋالدى ھەمدە پۈتۈن ياۋروپادىكى لىبېرال ئەخمەقلەرنىڭ ئالقىشىغا ئېرىشتى.

«تەشكىلىي قائىدە» [194] دەپ ئاتالغان بۇ ھاشار ئەمگەك قانۇنى بويىچە بولغاندا، ھەربىر ۋالاچيا دېھقىنى زور مىقداردا تەپسىلىي بەلگىلەنگەن ناتۇرال سېلىق تۆلىگەندىن سىرت، يەنە ئاتالمىش يەر ئىگىسىگە 1.12 ئادەتتىكى ئىش كۈنى؛ 2.1 ئېتىز ئىش كۈنى؛ 3.1 ياغاچ توشۇش ئىش كۈنى ئىشلەپ بېرىشى لازىم ئىدى. ھەممىسى بولۇپ بىر يىلدا 14 كۈن ئىشلەپ بېرىشى لازىم ئىدى. لېكىن بۇ قانۇننى تۈزگەنلەر سىياسىي ئىقتىسادنى چوڭقۇر چۈشىنىدۇ، شۇڭا ئىش كۈنىنى ئادەتتىكى مەنىدىكى ئىش كۈنى بىلەن ئەمەس، بەلكى بىر كۈنلۈك ئوتتۇرىچە مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىش كۈنى بىلەن بەلگىلىگەن، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ بىر كۈنلۈك ئوتتۇرىچە مەھسۇلات بولسا شۇنداق ھىيلىگەرلىك بىلەن بەلگىلەنگەنكى، دېۋىمۇ ئۇنى 24 سائەت ئىچىدە ئورۇندىيالمايدۇ. شۇڭا «تەشكىلىي قائىدە»نىڭ ئۆزىدە رۇسلارغا خاس كىنايە بىلەن 12 ئىش كۈنىنى 36 كۈنلۈك جىسمانىي ئەمگەك مەھسۇلاتى، بىر ئېتىز ئىش كۈنىنى ئۈچ كۈن، بىر ياغاچ توشۇش ئىش كۈنىنىمۇ 3 كۈن دەپ چۈشىنىش كېرەك، دېگەن ئاشكارا سۆز بىلەن ئىزاھلانغان. دېمەك جەمئىي 42 كۈنلۈك ھاشار ھېسابلىنىدۇ. بۇلاردىن سىرت ئاتالمىش «Jobagie» دېگەن نەرسىمۇ، يەنى يەر ئىگىسى ئىشلەپچىقىرىشتا پەۋقۇلئاددە ئېھتىياجلىق بولغاندا قىلىدىغان مەجبۇرىي ئەمگەكمۇ شۇنىڭغا قوشۇلىدۇ. ھەر بىر كەنت ھەر يىلى ئۆز نوپۇسىنىڭ ئاز-كۆپلۈكىگە قاراپ مەلۇم مىقداردا ئادەم كۈچى ئاجرىتىپ فېئودال يەر ئىگىسىگە مۇشۇنداق مەجبۇرىي ئەمگەك قىلىپ



بېرىشى لازىم. ھەر بىر ۋالاچيا دېھقىنى يىلدا تەخمىنەن 14 كۈن مۇشۇنداق قوشۇمچە ھاشار ئەمگەك قىلىشى لازىم. شۇنداق قىلىپ، بەلگىلەنگەن ھاشار ئەمگەك ھەر يىلى 56 ئىش كۈنىنى تەشكىل قىلىدۇ. ۋالاچيانىڭ كىلىماتى ناچار بولغانلىقىدىن، يىلىغا 210 كۈنلا دېھقانچىلىق ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللانغىلى بولىدۇ. بۇنىڭ 40 كۈنى يەكشەنبە ۋە بايرام كۈنلىرى، ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 30 كۈنى كىلىماتى ناچار كۈنلىرى بولۇپ، جەمئىي 70 كۈن بىكار كېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئاران 140 ئىش كۈنىلا قالىدۇ. ھاشار ئەمگەك بىلەن زۆرۈر ئەمگەكنىڭ نىسبىتى $\frac{56}{84}$ ياكى $66\frac{2}{3}\%$ بولىدۇ، دېمەك قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىسى ياكى زاۋۇت ئىشچىسى ئەمگىكىنىڭ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىدىن خېلىلا ئاز. بىراق بۇ پەقەت قانۇندا بەلگىلەنگەن ھاشار ئەمگەك. «تەشكىلىي قائىدە»گە «لىبېرالىزملىق» روھ ئەنگلىيە زاۋۇت قانۇنىدىكىدىن تېخىمۇ كۆپلەپ سىڭدۈرۈلگەن بولۇپ، كىشىلەر ئۇنىڭدىكى بەلگىلىمىدىن ئۆزىنى ئاسانلا چەتكە تارتىدىغان بولدى. ئۇ 12 كۈننى 56 كۈن قىلىۋالغاندىن سىرت، يەنە شۇ 56 كۈنلۈك ھاشار ئەمگەكنىڭ ھەربىر كۈنلۈك نامدىكى ئەمگەك نورمىسىنى شۇنداق بەلگىلىدىكى، ئۇنىڭدىن كېيىنكى كۈنلەرگە بىرمۇنچە ئىش ئېشىپ قالىدىغان بولدى. مەسىلەن بىر كۈنلۈك ئوت ئوتاش نورمىسى، بولۇپمۇ كۆممىقوناقلىقتىكى ئوت ئوتاش نورمىسىنى ئورۇنداش ئۈچۈن ئەمەلىيەتتە ئىككى كۈن ۋاقىت كېتىدىغان بولدى. بەزى دېھقانچىلىق ئىشلىرىنىڭ قانۇندا بەلگىلەنگەن بىر كۈنلۈك ئەمگەك نورمىسىنى 5-ئايدىن باشلانسا تا 10-ئايدا ئاياغلىشىدۇ دەپ ئىزاھلاشقىمۇ بولىدىغان بولدى. مولدوۋا ئۈچۈن بەلگىلەنگىنى

تېخىمۇ ئېغىر . غەلىبىدىن مەمنۇن بولغان بىر فېئودال يەر ئىگىسى :

«‹تەشكىلىي قائىدە›دە بەلگىلەنگەن 12 كۈنلۈك ھاشار بىر يىلغا —365 كۈنگە تەڭ بولدى!» (45) دەپ خىتاب قىلدى.

ئەگەر قوشۇمچە ئەمگەككە ئىنتىلىشنى ھەربىر ماددىسى ئارقىلىق قانۇنلاشتۇرغان دونايدىكى ئىككى كىنەزلىكنىڭ «تەشكىلىي قائىدىسى»— بۇنداق ئىنتىلىشنىڭ ئىجابىي ئىپادىسى بولسا ، ئەنگلىيىنىڭ زاۋۇت قانۇنى— بۇنداق ئىنتىلىشنىڭ سەلبىي ئىپادىسىدۇر . ئەنگلىيىنىڭ زاۋۇت قانۇنى دۆلەت ئارقىلىق ، ئۇنىڭ كاپىتالىستلار ۋە پومېشچىكلار ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان دۆلەت ئارقىلىق ئىش كۈنىگە مەجبۇرىي چەك قويۇش يولى بىلەن كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىنى چەكسىز شىلىۋېلىش ئارزۇسىغا چەك قويىدۇ . كۈندىن-كۈنگە تەھدىتلىك تۈس ئېلىپ ئۆرلەپ كېلىۋاتقان ئىشچىلار ھەرىكىتىنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، ئەنگلىيە ئېتىزلىرىنى قۇش قىغى بىلەن ئوغۇتلاش زۆرۈر بولغىنىدەك زاۋۇت ئەمگىكىگە مەجبۇرىي چەك قويۇشمۇ زۆرۈر بولۇپ قالغانىدى . بۇ ئوخشاشلا قارىغۇلارچە تالان-تاراج قىلىش ئىستىكى بولۇپ ، بۇنىڭ بىلەن بىرخىل ئەھۋالدا يەركۈچتىن كېتىدۇ ، يەنە بىرخىل ئەھۋالدا دۆلەتنىڭ ھاياتىي كۈچى پۈتۈنلەي بەربات بولىدۇ . ئەنگلىيىدە دەۋرىيلىك قوزغىلىدىغان تارقىلىشچان كېسەللىكلەر ۋە گېرمانىيە بىلەن فرانسىيىدە ئەسكەرلەرنىڭ بويىنىڭ پاكارلاپ كېتىشى بۇ مەسىلىنى ئېنىق چۈشەندۈرۈپ

(45) ئې • رېگنالتنىڭ «دونايدىكى ئىككى كىنەزلىكنىڭ سىياسىي ۋە جەمئىيەت تارىخى» 1855 -يىل پارىژ نەشرى، [305 -بەت ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەرگە قاراڭ].



بەردى . (46)

ھازىر (1867 -يىلى) يولغا قويۇلۇۋاتقان 1850 -يىلى تۈزۈلگەن زاۋۇت قانۇنىدا[195] ھەپتىلىك ھەربىر ئوتتۇرىچە ئىش كۈنى 10 سائەت بەلگىلەندى ، يەنى بىر ھەپتىنىڭ ئالدىنقى 5 كۈنلۈك ئىش ۋاقتى ئەتىگەن سائەت 6دىن كەچ سائەت 6گىچە 12 سائەت بەلگىلەندى ، بۇ ۋاقىت قانۇندا بەلگىلەنگەن يېرىم سائەتلىك ئەتىگەنلىك تاماق ۋاقتى بىلەن بىر سائەتلىك چۈشلۈك تاماق ۋاقتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، نەتىجىدە ئىش ۋاقتى 10 يېرىم سائەت ساق قالىدۇ ؛ شەنبە كۈنلۈك ئىش ۋاقتى ئەتىگەن سائەت 6دىن چۈشتىن كېيىن سائەت 2گىچە سەككىز سائەت بەلگىلەندى ، بۇ ۋاقىت يېرىم سائەتلىك ئەتىگەنلىك تاماق ۋاقتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . نەتىجىدە ھەر ھەپتىدە 60 سائەتلىك ئىش ۋاقتى ساق قالىدۇ ، يەنى ھەپتىنىڭ ئالدىنقى 5 كۈنىدە 10 يېرىم سائەت ،

(46) «ئومۇمەن ئېيتقاندا، بىرەر جانلىق ئورگانىزمنىڭ ئۆزۈنلۈقى ئوخشاش خىلدىكى جانلىق ئورگانىزمنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆزۈنلۈقىدىن ئېشىپ كەتسە، بۇ جانلىق ئورگانىزمنىڭ مەلۇم دەرىجىدە ساغلاملىقىنى كۆرسىتىدۇ. ئەگەر تەبىئىي شارائىت ياكى ئىجتىمائىي شارائىت ئادەمنىڭ ئۆسۈپ-يېتىلىشىگە زىيان يەتكۈزسە، تەن كىچىكلەپ كېتىدۇ. ئەسكەر ئېلىش تۈزۈمى يولغا قويۇلۇۋاتقان بارلىق ياۋروپا ئەللىرىدە، بۇنداق تۈزۈم يولغا قويۇلغاندىن بۇيان، قۇرامىغا يەتكەن ئەرلەرنىڭ ئوتتۇرىچە بوي ئېگىزلىكىمۇ، ئەسكەر بولۇشنىڭ پۈتۈن شەرتىمۇ تۆۋەنلەپ كەتتى. فرانسىيىدە ئىنقىلاب (1789-يىلى) تىن ئىلگىرى پىيادە ئەسكەرنىڭ بويىغا قويۇلغان ئەڭ تۆۋەن ئۆلچەم 165 سانتىمېتىر ئىدى، 1818 -يىلى (3-ئاينىڭ 10 -كۈنى چىقىرىلغان پەرمان بويىچە )157 سانتىمېتىر قىلىپ بەلگىلەندى، 1832 -يىل 3 -ئاينىڭ 21 -كۈنى چىقىرىلغان پەرمان بويىچە 156 سانتىمېتىر قىلىپ بەلگىلەندى. فرانسىيىدە ئەسكەرلىككە چاقىرىلغانلارنىڭ ئوتتۇرا ھېساب بىلەن يېرىمىدىن كۆپرەكى بوي ئېگىزلىكى ئۆلچەمگە يەتمىگەنلىكى ۋە تېنى ئاجىز بولغانلىقى سەۋەبلىك شاللاپ چىقىرىلىۋېتەتتى. ساكسوندا 1780 -يىلى ھەربىيلەرنىڭ بوي ئېگىزلىكىگە قويۇلغان ئۆلچەم 178 سانتىمېتىر ئىدى، ھازىر بولسا 155 سانتىمېتىرغا چۈشۈپ قالدى. پرۇسسىيىدە ھازىر 157 سانتىمېتىر قىلىپ بەلگىلەندى. دوكتور مېيېرنىڭ 1862 -يىل 5 -ئاينىڭ 9 -كۈنىدىكى «باۋارىيە گېزىتى» گە بېسىلغان دوكلاتىغا قارىغاندا، پرۇسسىيىدە 9 يىل داۋامىدا ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ئەسكەرلىككە چاقىرىلغان ھەر 1000 ئادەم ئىچىدىن 716 ئادەم لاياقەتسىز چىققان؛ بۇلاردىن 317 ئادەمنىڭ بوي ئېگىزلىكى ئۆلچەمگە يەتمىگەن، 399 ئادەم تەن ئاجىز دەپ قارالغان… 1858 -يىلى بېرلىندىن ئەسكەر تولۇق ئېلىنماي 156 ئادەم كەم قالغان.» (ي • ۋ • لىبىگ «خىمىيىنىڭ دېھقانچىلىقتا ۋە فىزىئولوگىيىدە تەتبىق قىلىنىشى» 1862 -يىل 7 -نەشرى، 1 -توم، 117 -، 118 -بەتلەر)

شەنبە كۈنىدە $7\frac{1}{2}$ سائەت قالىدۇ. (47) [196] بۇ قانۇننىڭ ئىجراسىغا نازارەتچىلىك قىلىش ئۈچۈن، ئىچكى ئىشلار مىنىستىرلىكىگە بىۋاستە قارايدىغان مەخسۇس ئەمەلدار يەنى زاۋۇت تەكشۈرگۈچى تەيىنلەندى، ئۇلارنىڭ دوكلاتى پارلامېنت تەرىپىدىن ھەر يېرىم يىلدا بىر قېتىم ئېلان قىلىنىدىغان بولدى. شۇ دوكلاتلاردا كاپىتالىستلارنىڭ قوشۇمچە ئەمگەككە ئىنتىلىدىغانلىقىغا دائىر ھۆكۈمەت تەرەپىنىڭ ستاتىستىكا ماتېرىيالى ئۈزلۈكسىز بېرىلىپ تۇردى.

ئەمدى زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ دوكلاتىغا قۇلاق سېلىپ باقايلى. (48)

«ئالدامچىلىق يولىغا كىرىۋالغان زاۋۇت ئىگىسى ئىشنى ئەتىگەن سائەت 6گە چارەك

(47) 1850-يىلى تۈزۈلگەن زاۋۇت قانۇنىنىڭ تارىخى مۇشۇ بابنىڭ كېيىنكى ئابزاسلىرىدا بايان قىلىنىدۇ. ①

(48) ئەنگلىيىدە يىرىك سانائەت ۋۇجۇدقا كەلگەندىن تارتىپ 1845-يىلىغىچە بولغان مەزگىلدە، مەن پەقەت بەزى جايلاردىلا ئالاقىدار ئەھۋاللارنى تىلغا ئالدىم، كىتابخانىلارنىڭ فرىدرىخ ئېنگېلسنىڭ «ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى» (1845-يىل لېيپزىگ نەشرى) دېگەن كىتابىنى ئوقۇشىنى تەۋسىيە قىلىمەن. 1845-يىلدىن كېيىن ئېلان قىلىنغان زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ دوكلاتى، كان تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ دوكلاتى قاتارلىقلارنىڭ ئېنگېلسنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ روھىنى نەقەدەر چوڭقۇر ئىگىلىگەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ؛ ئۇنىڭ ئەسىرىنى 18—20 يىل ئۆتكەندىن كېيىن ئېلان قىلىنغان بالا ئىشچىلارنى ئېنىقلاش ھەيئىتى (1863—1867-يىللىرى) نىڭ ھۆكۈمەت تەرەپ دوكلاتى بىلەن سەل-پەل سېلىشتۇرسىلا، ئېنگېلسنىڭ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالىنى كىشىنى نەقەدەر ھەيران قالدۇرىدىغان دەرىجىدە تەپسىلىي ۋە چوڭقۇر تەسۋىرلىگەنلىكىنى كۆرۈۋالالايمىز. بالا ئىشچىلارنى ئېنىقلاش ھەيئىتىنىڭ دوكلاتىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغىنى دەل 1862-يىلىغىچىمۇ زاۋۇت قانۇنىنى يولغا قويمىغان سانائەت تارماقلىرىنىڭ ئەھۋالى ئىدى، ئاشۇ تارماقلارنىڭ بەزىلىرى زاۋۇت قانۇنىنى ھازىرغىچىمۇ يولغا قويمىدى. شۇڭا، ئېنگېلس تەسۋىرلەپ كۆرسەتكەن ئەھۋاللار ئاشۇ تارماقلاردا سىرتىنىڭ تەسىرى بىلەن ھېچقانچە ئۆزگەرمىدى. بۇنىڭغا دائىر ئاساسلىقى 1818-يىلدىن كېيىنكى ئەركىن سودا دەۋرىدىن يەنى فائۇھېر[197] دەك پو ئاتىدىغان قارا قورساق ئەركىن سودا ھۆپىگەرلىرى نېمىسلارغا رىۋايەتتەك ماختاپ بەرگەن ھېلىقى پاراغەت زاماندىن مىسال ئالىمەن. بۇنىڭدا ئەنگلىيىنى بىرىنچى ئورۇنغا قويۇپ

① مۇشۇ تومنىڭ 553— 558-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



قالغاندىلا، بەزىدە ئۇنىڭدىنمۇ بالدۇرراق، بەزىدە ئۇنىڭدىن سەل كېچىكىپرەك باشلاپ، كەچ سائەت 6دىن چارەك ئۆتكەندە، بەزىدە سەل بالدۇرراق، بەزىدە ئۇنىڭدىنمۇ كېچىكتۈرۈپ يىغىشتۇرىدۇ. ئۇ نامدا بەلگىلەنگەن يېرىم سائەتلىك ئەتىگەنلىك تاماق ۋاقتىنىڭ بېشىدىن 5 مىنۇت، ئاخىرىدىن 5 مىنۇت، بىر سائەتلىك چۈشلۈك تاماق ۋاقتىنىڭ بېشىدىن 10 مىنۇت، ئاخىرىدىن 10 مىنۇت سوقۇۋالىدۇ. شەنبە كۈنى ئىشنى چۈشتىن كېيىن سائەت 2دىن چارەك ئۆتكەندە، بەزىدە سەل بالدۇرراق، بەزىدە ئۇنىڭدىنمۇ كېچىكتۈرۈپ يىغىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئۇ تۆۋەندىكىچە ۋاقىتنى ھايىنىغا سوقۇۋالىدۇ:

| | | |
|---|---|---|
| ئەتىگەن سائەت 6گىچە ................15 مىنۇت | | ھەممىسى |
| كەچ سائەت 6دىن كېيىن ...............15 مىنۇت | | بولۇپ |
| ئەتىگەنلىك تاماق ۋاقتىدىن ...............10 مىنۇت | | 5 كۈندە: |
| چۈشلۈك تاماق ۋاقتىدىن ............... 20 مىنۇت | | 300 مىنۇت |
| | 60 مىنۇت | |

شەنبە كۈنى

| | |
|---|---|
| ئەتىگەن سائەت 6گىچە ......15 مىنۇت | 1 ھەپتىدە ھايىنىغا |
| ئەتىگەنلىك تاماق ۋاقتىدىن ......10 مىنۇت | سوقۇۋېلىنغان ۋاقىت |
| چۈشتىن كېيىن سائەت 2دىن كېيىن ......15 مىنۇت | جەمئىي: 340 |
| | مىنۇت |

دېمەك، ھەر ھەپتىدە 5 سائەت 40 مىنۇت ئارتۇقچە ئىش ۋاقتى ھايىنىغا سوقۇۋېلىنىدۇ، ھەر يىلنى 50 ئىش ھەپتىسى بويىچە ھېسابلىغاندا (2 ھەپتە بايرام كۈنلىرى ياكى مەلۇم سەۋەب بىلەن ئىش توختاپ قالغان كۈنلىرى ئۈچۈن

كۆرسىتىشىنىڭ سەۋەبى پەقەت شۇكى، ئەنگلىيە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تىپىك ۋەكىلى، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىز تەتقىق قىلىۋاتقان ئوبيېكتنى ئېلىپ ئېيتقاندىمۇ، ئۈزلۈكسىز ئېلان قىلىنىپ كەلگەن ھۆكۈمەت تەرەپىنىڭ ستاتىستىكا ماتېرىياللىرى پەقەت ئەنگلىيىدىلا بار.

چىقىرىۋېتىلدى)، جەمئىي 27 ئىش كۈنىگە توغرا كېلىدۇ.[49]

«ھەر بىر ئىش كۈنى ئۆلچەملىك ۋاقىتتىن 5 مىنۇت ئۇزارتىلسا، بىر يىلدا 2 يېرىم ئىش كۈنىگە توغرا كېلىدۇ.»[50] «شۇنداق ئۇسۇل بىلەن بىركۈندە گاھ ئۇ يەردىن، گاھ بۇ يەردىن ھايىنىغا بىر سائەتلىك ئارتۇقچە ئىش ۋاقتى سوقۇۋېلىپ يۈرۈپ، بىر يىل 12 ئاينى 13 ئاي قىلىۋالىدۇ.»[51]

ئىشلەپچىقىرىش توختاپ قالىدىغان، «ئىشقا تولۇق كىرىشىپ كېتەلمىگەن» قىيىن كۈنلەردە، ھەر ھەپتىدە بىر نەچچە كۈنلا ئىشقا كىرىشەتتى. بۇ ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش خىيالىغا ئەلۋەتتە تەسىر قىلمايدۇ. تىجارەت كاساتلاشقانسېرى، ھازىرچە بولۇۋاتقان تىجارەتتىن تېخىمۇ كۆپ پايدا ئېلىش لازىم. ئىشقا كىرىشكەن ۋاقىت قانچە ئازايسا، قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتىنى شۇنچە ئۇزارتىش كېرەك. زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ 1857-يىلىدىن 1858-يىلىغىچە بولغان كرىزىس دەۋرى توغرىسىدىكى دوكلاتىدا مۇنداق كۆرسىتىلدى:

«كىشىلەر سودا ئىشى مۇشۇنداق كاسات بولۇۋاتقان چاغدىمۇ ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك قىلدۇرۇش ئەھۋالىنىڭ بولۇشىنى بىر-بىرى بىلەن زىت ئىش دەپ قارىشى مۇمكىن؛ لېكىن سودا كاساتلىقى ھېچنېمىدىن تەپتارتمايدىغانلارنى قانۇنغا خىلاپلىق قىلىش يولىغا باشلايدۇ. ئۇلار بۇ يول بىلەن ئارتۇقچە پايدا ئالىدۇ...» لېئونارد خورنېر مۇنداق دەيدۇ: «مەن باشقۇرۇۋاتقان رايوندا 122 زاۋۇت تاقىلىپ قالدى، 143 زاۋۇت ئىشنى توختاتتى، قالغان زاۋۇتلارمۇ تولۇق ئىشقا كىرىشەلمىدى، لېكىن مۇشۇ مەزگىلدە، قانۇندا بەلگىلەنگەن ۋاقىتتىن ئاشۇرۇپ ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك قىلدۇرىدىغان

(49) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچى لېئونارد خورنېر ئەپەندىنىڭ تەكلىپى»، «زاۋۇت قانۇنى»نىڭ ( ئاۋام پالاتاسىنىڭ قارارىغا ئاساسەن 1859-يىل 8-ئاينىڭ 9-كونى بېسىلدى) 4-، 5-بېتىگە بېسىلغان.
(50) «زاۋۇت تەكشورگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856-يىل 10-ئايغىچە بولغان يېرىم يىل» 35-بەت.
(51) «زاۋۇت تەكشورگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1858-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 9-، 10-بەت.



ئەھۋال يەنىلا ساقلىنىپ كەلدى.[52] خوۋېل ئەپەندى مۇنداق دەيدۇ: «گەرچە كۆپ ساندىكى زاۋۇتلار تىجارەتنىڭ كاساتلىشىپ كېتىش سەۋەبى بىلەن ئىشقا پەقەت يېرىم كىرىشكەن بولسىمۇ، لېكىن ئىشچىلارنىڭ قانۇندا بەلگىلەنگەن تاماق يېيىش ۋاقتى ۋە دەم ئېلىش ۋاقتىدىن ھەر كۈنى يېرىم سائەت ياكى 45 مىنۇت سوقۇۋېلىنىۋاتقانلىقى توغرىسىدا ماڭا يەنىلا ئىلگىرىكىدەك كۆپ شىكايەت ئەرزلىرى چۈشمەكتە.»[53]

1861-يىلىدىن 1865-يىلىغىچە دەھشەت داۋام قىلغان پاختا كرىزىسى مەزگىلىدىمۇ شۇنداق ئەھۋال يۈز بەردى، بىراق كۆلىمى كىچىكرەك بولدى.[54]

«ئەگەر بىز تاماق ۋاقتىدا ياكى قانۇندا بەلگىلەنگەن ۋاقىتتىن باشقا ۋاقىتتا ئىشچىلارنىڭ ئىشلەۋاتقانلىقىنى بىلىپ قالساق، بەزىلەر بۇنى ئاقلاپ بىزگە بەزىدە بۇلار زاۋۇتتىن كېتىشنى زادىلا خالىمايدۇ، ئۇلارنى قولىدىكى ئىش (ماشىنا تازىلاشقا ئوخشاش ئىشلار)نى توختىتىش ئۈچۈن مەجبۇرلاش چارىسىنى قوللىنىشقا، بولۇپمۇ شەنبە كۈنلىرى تېخىمۇ شۇنداق قىلىشقا توغرا كېلىدۇ، دەيدۇ. لېكىن ماشىنىلار توختىغاندىن كېيىنمۇ زاۋۇتتا ‹ئادەم› قالىدىكەن، ئۇنىڭ سەۋەبى، ئۇلارغا قانۇندا بەلگىلەنگەن ئەتىگەن سائەت 6دىن كەچ سائەت 6گىچە بولغان ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدە بۇنداق ئىشلارنى قىلىشقا تېگىشلىك ۋاقىت ئاجرىتىپ بېرىلمەيدىكەن.»[55]

(52) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1858-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى»، 10-بەت.
(53) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1858-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى»، 25-بەت.
(54) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1861-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنىگىچە بولغان يېرىم يىل». 2-ئىلاۋىگە قارالسۇن. «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»، 7-، 52-ۋە 53-بەتلەر. 1863-يىلىنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا قانۇنغا خىلاپ ۋەقەلەر يەنە كۆپەيدى، «زاۋۇت تەكشورگۈچىنىڭ دوكلاتى، 1863-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنىگىچە بولغان يېرىم يىل» 7-بەت.
(55) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1860-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى». 23-بەت. زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ سوتتىكى ئىقرار سۆزىگە قارىغاندا، ئۇلارنىڭ زاۋۇتىدا ئىشلەيدىغان ئىشچىلار زاۋۇت ئەمگىكىنىڭ ھەرقانداق شەكىلدە توختاپ قېلىشىغا قاتتىق قارشى تۇرارمىش، بۇنىڭغا تۆۋەندىكى ئاجايىپ ۋەقەلەر دەلىل بولىدۇ. 1836-يىل 6-ئاينىڭ باشلىرىدا، دېۋسبۇرى (يوركشىرې) نىڭ ئامانلىق سوتىيىسىگە باتلېي

«ئەھۋالدىن قارىغاندا، قانۇندا بەلگىلەنگەن ۋاقىتتىن ئاشۇرۇۋەتكەن ھەددىدىن زىيادە ئەمگەكتىن ئېلىنىدىغان ئارتۇقچە پايدىغا تايىنىش كۆپ ساندىكى زاۋۇت ئىگىسى ئۈچۈن ئېيتقاندا، ناھايىتى تاتلىق تۇيۇلىدۇكى، ئۇلار بۇنىڭغا زادىلا قارشىلىق كۆرسىتەلمەيدۇ. ئۇلار بۇنداق ئىشنىڭ سېزىلىپ قالماسلىقىغا ئۈمىد باغلايدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇلار كۆڭلىدە: ناۋادا سېزىلىپ قېلىپ، ئازراق جەرىمانە ۋە دەۋا ھەققى تۆلىگەن تەقدىردىمۇ، يەنىلا پايدىغا ئىگە بولىمىز دەپ ئويلايدۇ.» (56) «ئەگەر كېڭەيتىلگەن ۋاقىت بىر كۈن ئىچىدە ئاز-ئازدىن ئوغرىلانغان بولسا، ئۇ ھالدا زاۋۇت تەكشۈرگۈچى قانۇنغا خىلاپلىق قىلغانلىق دەلىل-ئىسپاتلىرىنى تېپىپ چىقىمەن دېسە، بېگىش مۇمكىنچىلىكى يوق دېيەرلىك قىيىنچىلىققا دۇچ كېلىدۇ.» (57)

ئەتراپىدىكى 8 چوڭ زاۋۇتنىڭ ئىگىسى زاۋۇت قانۇنىغا خىلاپلىق قىلدى، دەپ شىكايەت قىلىنغان. بۇ ئەپەندىلەردىن بىرنەچچىسى 12 ياشتىن 15 ياشقىچە بولغان 5 بالىنى جۈمە كۈنى ئەتىگەن سائەت 6دىن شەنبە كۈنى چۈشتىن كېيىن سائەت 4كىچە ئىشلەشكە مەجبۇرلىغان، تاماق يېيىش ۋە يېرىم كېچىدە بىر سائەت ئۇخلاش ئۈچۈن بېرىلگەن ۋاقىتنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ئۇلارنى ھېچقانداق دەم ئالدۇرمىغان. بۇ بالىلار «ھاسىلي يۇڭ رەخت ئىش ئۆيى»دەپ ئاتىلىدىغان تار ئۆيدە تىنماي 30 سائەت ئىشلەشكە مەجبۇر بولغان، بۇ بالىلار ھەتتا ياش-قۇرامىغا توشقان ئىشچىلارمۇ ئۆپكىسىنى ئاسراش ئۈچۈن دائىم ئاغزىنى قولياغلىق بىلەن باغلىۋېلىپ ئىشلەيدىغان ئاشۇ چاڭ-توزان ۋە يۇڭ توزانلىرى بىلەن قاپلانغان تار ئۆيلەردە، كونا يۇڭ توقۇلمىلارنى تىتىپ پارچە-پارچە قىلىدۇ! گەرچە بۇ جاۋابكارلار قەسەم بەرمىگەن بولسىمۇ (ھەزرەتلەر جەمئىيەتنىڭ بۇ ئەزالىرى سۆز-ھەرىكەتتە تولىمۇ ئېھتىيات قىلىدىغان دىنىي ئېتىقادچىلاردىن بولغاچقا، قەسەم بەرمەيدۇ)، لېكىن ئۇلار ئەسلى بىز رەھىمدىللىق بىلەن بۇ بىچارە بالىلارغا 4 سائەتلىك ئۇخلاش ۋاقتى بەرگەندۇق، بىراق بۇ جاھىل بالىلار زادىلا ئۇخلىغىلى ئۇنىمىدى، دەپ تۇرۇۋالغان، نەتىجىدە ھەزرەتلەر جەمئىيىتىنىڭ بۇ بىرنەچچە ئەزالىرىغا 20 فوند ستېرلىڭدىن جەرىمانە قويۇش ھۆكۈم قىلىنغان. درايدېن ھەزرەتلەر جەمئىيىتىنىڭ بۇ ئەزالىرىنى ئالدىن كۆرۈش قابىلىيىتى بىلەن مۇنداق يازغان:

«كىرىۋېلىپ قۇۋ تۈلكە شۇنداق بىر قىياپەتكە،
سالاپەتلىك كۆرۈنەر باشقىلارنىڭ كۆزىگە.
ۋەدە-قەسەم بېرىشكە يوقتۇر ئۇنىڭ جۈرئىتى،
ئۆتەر ئۇنىڭ كۈنلىرى ئازدۇرۇشنىڭ كويىدا.
تىكەر ئوغرى كۆزىنى ھەرتەرەپكە تەلمۈرۈپ،
بولۇۋېلىپ يالغاندىن مۆمىن تووا قىلغۇچى.
بولسا ئەگەر پەرھىزنى بۇزۇپ تاشلاش خىيالى،
دۇئا قىلماي ھەرگىزمۇ ھاسىل بولماس مۇرادى!» 198

(56) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»، 34-بەت.
(57) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى». 35-بەت.



كاپىتالىنىڭ ئىشچىلارنىڭ تاماق يېيىش ۋە دەم ئېلىش ۋاقتىنى «ئاز-ئازدىن ئوغرىلىۋالىدىغان» بۇنداق قىلمىشىنى زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلەر «بىرنەچچە مىنۇت ۋاقىتنى ئوغرىلاش»(58)، «بىرنەچچە مىنۇت ۋاقىتنى سوقۇۋېلىش»(59)، دەپ ئاتايدۇ، ئىشچىلار ئارىسىدا ئېقىۋاتقان ئىبارە سۆز بىلەن ئېيتقاندا، «تاماق يېيىش ئۈچۈن بەلگىلەنگەن ۋاقىتنى قىسىۋېلىش» دېيىلىدۇ(60).

بۇنىڭدىن شۇنى كۆردۇقكى، قوشۇمچە قىممەتنى قوشۇمچە ئەمگەك ھاسىل قىلىدىغانلىقى ھېچقانداق سىر ئەمەستۇر.

«بەكمۇ ھۆرمەتكە لايىق بىر زاۋۇت ئىگىسى ماڭا: ئەگەر سىز ماڭا ئىشچىلارنى ھەر كۈنى بەلگىلەنگەن ئىش ۋاقتىدىن پەقەت 10 مىنۇت ئارتۇق ئىشلىتىشكە رۇخسەت قىلسىڭىز، ئۇ چاغدا، سىز بىر يىلدا يانچۇقۇمغا 1000 فوند ستېرلىڭدىن سالغان بولاتتىڭىز» دېدى. (61) «ۋاقىت ئاتوملىرى پايدا ئامىللىرى دېمەكتۇر.» (62)

بۇنىڭدا مەسىلىنى چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدىغىنى شۇكى، كىشىلەر پۈتۈن كۈن ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنى «پۈتۈن كۈنلۈك ئىشچى»، پەقەت 6 سائەت ئىشلەشكە رۇخسەت قىلىنغان 13 ياشتىن تۆۋەن بالا ئىشچىلارنى «يېرىم كۈنلۈك ئىشچى» دەپ ئاتايدۇ(63). بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان ئىشچىلار پەقەت ئادەملەشتۈرۈلگەن ئەمگەك ۋاقتى دېمەكتۇر. شەخسلەر ئوتتۇرىسىدىكى بارلىق پەرق «پۈتۈن كۈنلۈك ئىشچى» بىلەن

(58) شۇ دوكلات، 48-بەت.
(59) شۇ دوكلات، 48-بەت.
(60) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»، 48-بەت.
(61) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»، 48-بەت.
(62) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1860-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى»، 56-بەت.
(63) بۇ ئاتالغۇ مەيلى زاۋۇتتا بولسۇن ياكى زاۋۇتنىڭ دوكلاتىدا بولسۇن، رەسمىي پۇقرالىق ھوقۇقىغا ئېرىشكەن.

«يېرىم كۈنلۈك ئىشچى» ئوتتۇرىسىدىكى پەرققە[199] ئايلىنىپ قالغان .

## 3 . ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشتا قانۇن چەكلىمىسگە ئۇچرىمايدىغان ئەنگلىيە سانائەت تارماقلىرى

يۇقىرىدا بىز شۇنداق بەزى تارماقلارنىڭ ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش ئارزۇسىنى ، قوشۇمچە ئەمگەككە خۇددى بۆرىدەك ئاچكۆزلۈك قىلىدىغانلىقىنى تەكشۈرۈپ ئۆتتۇق ، ئاشۇ تارماقلاردا كۆرۈلگەن چەكسىز بېسىم بىر ئەنگلىيىلىك بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناس ئېيتقاندەك ، ئىسپانلارنىڭ ئامېرىكا قىزىل تەنلىكلىرىگە سالغان زۇلمىدىن ئېشىپ چۈشىدۇكى ، قىلىشمايدۇ،[64] شۇنىڭ ئۈچۈن ، كاپىتال ئاخىر قانۇن بەلگىلىمىسىنىڭ چەكلىمىسگە ئۇچرىدى . ئەمدى بىز ئۇنىڭدىن باشقا بەزى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا نەزەر سېلىپ باقايلى ، ئاشۇ تارماقلاردا تا بۈگۈنگە قەدەر ياكى پات يېقىندىمۇ ئەمگەك كۈچىنى ھېچنېمىدىن ئەيمەنمەستىن شىلىۋالماقتا .

ۋىلايەتلىك ئامانلىق سودىيىسى بروتون ئەپەندى 1860-يىل 1-ئاينىڭ 14-كۈنى

(64) «زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ نەپسى يامان، ئۇلارنىڭ پايدا قوغلاشقاندا قىلغان قاباھەت ئىشلىرىنى ئىسپانلارنىڭ ئامېرىكىنى بېسىۋالغان چاغدا ئالتۇننى قولغا چۈشۈرۈش ئۈچۈن قىلغان قاباھەت ئىشلىرى بىلەن سېلىشتۇرساق، ئۇنىڭدىن ئېشىپ كەتسە كېتىدۇكى، ھەرگىز كەم قالمايدۇ.» (جون ۋېئاد «ئوتتۇرا سىنىپ ۋە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ تارىخى» 1835-يىل لوندون 3-نەشرى، 114-بەت) بۇ كىتابنىڭ نەزەرىيە قىسمى—سىياسىي ئىقتىساد ھەققىدىكى ئومۇمىي باياننىڭ بىرخىلى بولۇپ، ئەينى ۋاقىتتا ئۇنىڭ ئۆزىگە خاس ئالاھىدىلىكى بارئىدى، مەسىلەن سودا كرىزىس توغرىسىدىكى بايانلار ئەنە شۇنىڭ بىر مىسالى. بۇ كىتابنىڭ تارىخىي قىسمى بولسا، سېر م. ئېدېننىڭ «كەمبەغەللەرنىڭ ئەھۋالى» (1797-يىل لوندون نەشرى) دېگەن ئەسىرىدىن نومۇسسىزلارچە كۆچۈرۈۋېلىنغان.



نوتتىڭھام شەھىرىنىڭ يىغىن زالىدا ئۆتكۈزۈلگەن بىر يىغىنغا رىياسەتچىلىك قىلغاندا مۇنداق دېگەنىدى، جىيەك توقۇش بىلەن شۇغۇللىنىۋاتقان شەھەر ئاھالىسى ھەددىدىن زىيادە نامراتلىق ۋە ئازاب ئىچىدە ياشاۋاتىدۇكى، ئۇلاردىكىدەك كۈلپەتلىك تۇرمۇش مەدەنىي دۇنيانىڭ باشقا ھېچقانداق يېرىدە يوق... 9 ۋە 10 ياشلاردىكى باللار قاق سەھەر سائەت 2، 3، 4لەردە پاسكىنا يوتقاندىن چىقىپ، بىرپارچە قۇرۇق نانغا كېچە سائەت 10، 11، 12لەرگىچە ئىشلەيدۇ. ئۇلار بەكمۇ ئورۇق، تېنى ۋىجىكلەپ، چىرايىدىن ھاڭۋاقتىلىق چىقىپ تۇرىدۇ، خۇددى ياغاچتەك قېتىپ قالغان ئىكەنكى، ئۇلارنى كۆرگەنلەرنىڭ تېنى جۇغۇلداپ كېتىدۇ. شۇڭا، مالكېت ئەپەندى ۋە باشقا زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ بۇنداق ئىشنى مۇھاكىمە قىلىشقا نارازىلىق بىلدۈرۈشى ھېچقانداق ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس... بۇنداق تۈزۈم خۇددى باستېر مونتاگۇۋالپى تەسۋىرلەپ كۆرسەتكەندەك ئەركىن-ئىختىيارىي قۇللۇق تۈزۈمدۇر، ئىجتىمائىي، جىسمانىي، ئەخلاقىي ۋە ئەقلىي جەھەتتىن قۇل قىلىش تۈزۈمدۇر... ئەگەر بىرەر شەھەر ئەرلەرنىڭ ھەركۈنلۈك ئەمگەك قىلىش ۋاقتىنى 18 سائەت قىلىپ بەلگىلەشنى ئىلتىماس قىلىش مەقسىتىدە جامائەت توپلاپ يىغىن ئۆتكۈزسە، بىز قانداق ھېسسىياتقا كېلىمىز!... بىز ۋىرگىنىيە ۋە كارولىنانىڭ ئېكىنزار خوجايىنلىرىنى قاتتىق سۆكمەكتىمىز. ھالبۇكى، ئۇلارنىڭ نېگىر قۇل سودىسى قىلىش، نېگىر قۇللارغا قامچا ئۇرۇش، ئادەم سېتىش قىلمىشلىرىدىن كاپىتالىستلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن چۈمپەردە ۋە ياقا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئادەمنىڭ ھاياتىنى ئاستا-ئاستا ھالاك قىلىدىغان ۋەھشىيلىك تېخىمۇ قەبىھلىك ئەمەسمۇ؟»[65]

ستاففورد ۋىلايىتىنىڭ ساپال بۇيۇملار كەسپى يېقىنقى 22 يىلدىن بۇيان پارلامېنت تەرىپىدىن ئۈچ قېتىم تەكشۈرۈش ئوبيېكتى قىلىندى . تەكشۈرۈش نەتىجىسى بىرىنچى قېتىم سكرىۋېن ئەپەندىنىڭ 1841-يىلى «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى»گە بەرگەن دوكلاتىدا ، ئىككىنچى قېتىم دوختۇر گرىنخاۋنىڭ مەركىزىي مەخپىي كېڭەشنىڭ[200] تىببىي ئەمەلدارىنىڭ بۇيرۇقى بىلەن 1860-يىلى ئېلان قىلغان دوكلاتى

(65) 1860-يىل 1-ئاينىڭ 17-كۈندىكى لوندون «كۈندىلىك تېلېگراف خەۋىرى».

( «ئاممىۋى سەھىيە . 3-نومۇرلۇق دوكلات»نىڭ 1-قىسمى 102-بەتتىن 113-بەتكىچە بولغان بەتلەر) دا ، ئۈچىنچى قېتىم لونگې ئەپەندىنىڭ 1863-يىلى بەرگەن دوكلاتى (1863-يىل 6-ئاينىڭ 15-كۈنىدىكى «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ 1-نومۇرلۇق دوكلاتى» [201] غا بېسىلغان) دا بايان قىلىنغان . بۇ يەردە ، مېنىڭ ۋەزىپەم پەقەت 1860-يىلى ۋە 1863-يىلىدىكى دوكلاتتىن ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغان بالىلارنىڭ بەرگەن بەزى گۇۋاھلىق سۆزىنى كۆچۈرۈپ ئالساملا بولدى . بالىلارنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ، قۇرامىغا يەتكەنلەرنىڭ ، بولۇپمۇ قىزلار ۋە ئاياللارنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدا خۇلاسە چىقارغىلى بولىدۇ . مۇشۇ سانائەت تارمىقىغا سېلىشتۇرغاندا ، پاختا توقۇمىچىلىقىغا ئوخشاش تارماقلار كۆڭۈللۈك ۋە پاكىز كەسىپ ھېسابلىنىدۇ . (66)

9 ياشلىق ۋىلىيام ۋوئود «ئىككى ئاي كەم 8 يېشىدىن باشلاپ ئىشقا كىرىشكەن» . ئۇ ئىزچىل «قېلىپ توشۇغان» (خام خىشنى قېلىپ بىلەن قۇرۇتۇش ئۆيىگە كۆتۈرۈپ بېرىپ ، بوش قېلىپلارنى يەنە توشۇيدىغان ئىش) . ئۇ ھەر كۈنى ئەتىگەن سائەت 6 بىلەن ئىشقا كېلىپ ، كەچ سائەت 9 ئەتراپىدا ئىشتىن چۈشىدىكەن . «مەن ھەر كۈنى كەچ سائەت 9غىچە ئىشلەيمەن . مەسىلەن ، يېقىنقى يەتتە-سەككىز ھەپتىدە شۇنداق ئىشلەپ كەلدىم .» دېمەك ، 7 ياشلىق بالا 15 سائەت ئىشلىتىلگەن ! 12 ياشلىق يېئو مۇررېي مۇنداق دەيدۇ :

«مەن قېلىپ توشۇيمەن ۋە چاق ئايلاندۇرىمەن. مەن ئەتىگەن سائەت 6 بىلەن،

(66) ئېنگېلسنىڭ «ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى» دېگەن ئەسىرىنىڭ 249-بەتتىن 251-بەت [202] لىرىگە قاراڭ.



بەزىدە سائەت 4 بىلەن ئىشقا كېلىمەن. مەن تۈنۈگۈندىن تارتىپ تا بۈگۈن ئەتىگەن سائەت 6گىچە پۈتۈن بىر كېچە ئىشلىدىم. ئىككى كېچە كىرپىك قاققىنىم يوق. مەندىن باشقا يەنە 8، 9 بالىمۇ پۈتۈن بىر كېچە تىنماي ئىشلىدى. 1 بالىدىن باشقا ھەممىمىز يەنە بۈگۈن ئەتىگەن ئىشقا كەلدۇق. مەن بىر ھەپتىدە 3 شىللىڭ 6 پېنس ‹1 تالېر 5 گىروشېن› ئىش ھەققى ئالىمەن. مەن پۈتۈن بىر كېچە تىنماي ئىشلەپمۇ، بىر پېنس ئوشۇق ئالالمىدىم. ئالدىنقى ھەپتىدە مەن پۈتۈن ئىككى كېچە تىنماي ئىشلىدىم.»

10 ياشلىق فۇرنېيخوۋ مۇنداق دەيدۇ :

«ماڭا بىر سائەتلىك چۈشلۈك تاماق ۋاقتى ھەمىشە تولۇق بېرىلمەيدۇ، دائىم يېرىم سائەتلىك چۈشلۈك تاماق ۋاقتىلا بېرىلىدۇ، پەيشەنبە، جۈمە ۋە شەنبە كۈنلىرى دائىم شۇنداق بولىدۇ.» (67)

دوختۇر گرىنخاۋ مۇنداق دەپ كۆرسىتىدۇ ، ۋولستېنتون ۋە ترېنت دەرياسى بويىدىكى ستوكتىن ئىبارەت بۇ ئىككى ساپالچىلىق رايونىدا كىشىلەر ئىنتايىن قىسقا ئۆمۈر كۆرىدۇ ، ساپالچىلىق ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان 20 ياشتىن ئاشقان ئەرلەر ستوك رايونىدا پەقەت 36.6% نى ، ۋولستېنتون رايونىدا پەقەت 30.4% نى ئىگىلىگەن بولسىمۇ ، لېكىن بۇ ياشتىكى ئەرلەردىن ئۆلگەنلەر ئىچىدە ، كۆكرەك كېسىلىدىن ئۆلگەن ساپالچىلار ستوك رايونىدا يېرىمىدىن كۆپرەكنى ، ۋولستېنتون رايونىدا تەخمىنەن $\frac{2}{5}$ قىسمىنى ئىگىلەيدۇ . خانلېيدا دوختۇرلۇق قىلىۋاتقان بوترويد

(67) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ 1-نومۇرلۇق دوكلاتى. 1863-يىلى»، گۇۋاھلىق سۆز 16-، 18-ۋە 19-بەتلىرى.

مۇنداق دەيدۇ :

«ساپالچىلار ئەۋلادتىن ئەۋلادقا پاكارلاپ كېتىۋاتىدۇ، ئەۋلادتىن ئەۋلادقا ئاجىزلاپ كېتىۋاتىدۇ.»

يەنە بىر دوختۇر ماك بېنمۇ مۇنداق دەيدۇ :

«مېنىڭ ساپالچىلار ئارىسىدا دوختۇرلۇق قىلىۋاتقىنىمغا 25 يىل بولدى، مەن بۇ سىنىپتىكىلەرنىڭ بوي ئېگىزلىكى ۋە بەدەن ئېغىرلىقى جەھەتتە كۆرۈنەرلىك دەرىجىدە چېكىنىپ كېتىۋاتقانلىقىنى سەزدىم.»

يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان بۇ گۇۋاھلىق سۆزلەر دوختۇر گرىنخاۋنىڭ 1860-يىلىدىكى دوكلاتى (68) دىن ئېلىندى. تۆۋەندە بىز تەكشۈرۈش ھەيئىتىنىڭ بىرنەچچە ئەزالىرىنىڭ 1863-يىلىدىكى دوكلاتلىرىدىن بىرقانچە ئابزاس سۆزنى كۆچۈرۈپ ئالىمىز. شىمالىي ستاففورد ۋىلايەتلىك دوختۇرخانىسىنىڭ مۇدىر ۋراچى ئارلىج مۇنداق دەيدۇ :

«ساپالچىلار بىر سىنىپ بولۇش سۈپىتى بىلەن، ئۇلار ئەر-ئايال بولۇشىدىن قەتئىينەزەر... بەدەن جەھەتتە ۋە ئەخلاق جەھەتتە چېكىنىۋاتقان ئاھالىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ بويى ئادەتتە پاكار بولىدۇ، بەدىنىنىڭ بىتلىشى ناچار بولىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇلارنىڭ كۆكرەك قىسمى كۆپىنچە قىڭغىر-سىڭغىر غەلىتە بولىدۇ. ئۇلار ۋاقتى كەلمەي تۇرۇپ ئاجىزلاپ كېتىدۇ، ئىنتايىن قىسقا ئۆمۈر كۆرىدۇ، ئىنكاسى ئاستا ۋە كەم قان بولىدۇ؛ ئۇلار دائىم ھەزىم قىلىش ياخشى بولماسلىق كېسىلى، جىگەر كېسىلى، بۆرەك كېسىلى ۋە رېماتىزىم كېسىلىگە گىرىپتار بولىدۇ، دېمەك، ئۇلارنىڭ بەدىنى ئىنتايىن زەئىپ، لېكىن ئۇلار ئۆپكە ياللۇغى، ئۆپكە تۇبېركۇليوزى، كانايچە ياللۇغى ۋە زىققا كېسىلىگە

(68) «ئاممۋى سەھىيە. 3-نومۇرلۇق دوكلات»نىڭ 102-، 104-ۋە 105-بەتلىرى.



ئوخشاش كۆكرەك كېسىلىگە ئەڭ كۆپ گىرىپتار بولىدۇ. ساپالچىلاردىلا بولىدىغان بىر خىل زىققا كېسىلى بولۇپ، ئادەتتە ساپالچىلار زىققا كېسىلى ياكى ساپالچىلار ئۆپكە تۇبېركۇليوزى دەپ ئاتىلىدۇ. مۇشۇ كېسەللەردىن باشقا بەز، سۆڭەك ۋە بەدەننىڭ باشقا قىسمىدا پەيدا بولىدىغان چاشقان يارىسى كېسىلىمۇ بولۇپ، بۇ كېسەلگە گىرىپتار بولغان ساپالچىلار ساپالچىلار سانىنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمىدىن كۆپرەكىنى ئىگىلەيدۇ. بېگى ئاھالىلەر ئەتراپتىكى يېزا رايونلىرىدىن تولۇقلىنىپ كىرگەنلىكى، ساپالچىلار بىر قەدەر ساغلام كىشىلەر بىلەن نىكاھلانغانلىقى ئۈچۈن بۇ رايوندىكى ئاھالىلەر تېخىمۇ ئېغىر دەرىجىدە چېكىنىپ كەتمىگەن.»

بۇنىڭدىن سەل ئىلگىرى شۇ دوختۇرخانىنىڭ تاشقى كېسەللىك دوختۇرى بولغان چارلېز پارسونس ئەپەندى تەكشۈرۈش ھەيئىتىنىڭ ئەزاسى لونجىغا يازغان خېتىدە مۇنداق دەيدۇ :

«مەن ستاتىستىكىلىق مەلۇماتلارغا ئاساسلىنىپ ئەمەس، بەلكى پەقەت ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆرگەنلىرىمگە ئاساسلىنىپ گەپ قىلىمەن. لېكىن مەن تولۇق ئىشەنچ بىلەن ئېيتالايمەنكى، ئاتا-ئانىلارنىڭ ۋە خوجايىنلارنىڭ ئاچكۆزلىكىگە سالامەتلىكى قۇربان قىلىنىۋاتقان ئاشۇ بەختسىز بالىلارنى كۆرگىنىمدە قەلبىمدە قايتا-قايتىلاپ نەپرەت قوزغىلىدۇ.»

ئۇ ساپالچىلارنىڭ كېسەل بولۇشتىكى ھەر خىل سەۋەبلىرىنى كۆرسەتكەندىن كېيىن، ئەڭ ئاخىرىدا «ئەمگەك ۋاقتىنىڭ بەك ئۇزۇن بولغانلىقى» بۇنىڭ ئەڭ مۇھىم سەۋەبى دەپ كۆرسەتتى. تەكشۈرۈش ھەيئىتىنىڭ دوكلاتىدا ئۈمىد بىلەن مۇنداق دېيىلگەن :

«پۈتۈن دۇنيا كىشىلىرىنىڭ نەزەرىدە شۇنداق ئالاھىدە ئورۇن ئالغان بۇ كەسىپ ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكى ۋە ماھارىتىگە تايىنىپ شانلىق مۇۋەپپەقىيەت قازانغان، لېكىن ئىشچىلارنىڭ جىسمانىي جەھەتتىن ئاجىزلاپ كېتىش، خىلمۇ-خىل ئازاب-ئوقۇبەتكە

ئۇچراش ۋە ئۆز ئەجلىدىن بۇرۇن ئۆلۈپ كېتىشلىرىگە سەۋەب بولۇشتەك بۇنداق شەرمەندە ئەھۋالغا ئەمدى تاقەت قىلىپ تۇرالمايدۇ.» [69]

بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان ئەنگلىيىدىكى ساپالچىلىق تۇغرىسىدىكى ئەھۋاللار شوتلاندىيىدىكى ساپالچىلىقىمۇ ئوخشاش كېلىدۇ. [70]

سەرەڭگە ياساش كەسپى 1833-يىلى سەرەڭگە ياغىچىنىڭ ئۇچىغا فوسفور سۇركەش ئۇسۇلى كەشىپ قىلىنغاندىن كېيىن دۇنياغا كەلدى. 1845-يىلىدىن باشلاپ، سەرەڭگە ياساش كەسپى ئەنگلىيىدە تېز راۋاجلاندى ھەمدە لوندوننىڭ ئاھالە قويۇق ئورۇنلاشقان رايونلىرىدىن مانچېستېر، بېرمىنھام، لىۋېرپۇل، برىستول، نورۋىچ، نيۇكاستىل ۋە گلاسگو قاتارلىق جايلارغا تارقىلىپ باردى، شۇنىڭ بىلەن بىرگە چىش كىرىشىپ قېلىش كېسەللىكىمۇ بۇ يەرلەرگە تارقىلىپ كەلدى. بۇنىڭ سەرەڭگە ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرىدىلا بولىدىغان كەسپىي كېسەللىك ئىكەنلىكىنى ۋىيېنالىق بىر دوختۇر 1845-يىلى بايقىغانىدى. بۇ كەسىپتە ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنىڭ يېرىمى 13 ياشتىن تۆۋەن باللار ۋە 18 ياشقا توشمىغان ئۆسمۈرلەر ئىدى. بۇ كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىش ئىشچىلارنىڭ سالامەتلىكىگە زىيانلىق بولۇپ، كىشىنى بىزار قىلىدىغانلىقى ئۈچۈن، پەقەت ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدىكى ئەڭ بەختسىزلىككە ئۇچرىغانلار، ئاچلىقتىن جان تالىشىۋاتقان تۇل خوتۇنلار ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارلا «كىيىملىرى جۇل-جۇل، ئاچلىقتىن جان تالىشىۋاتقان، ھالىدىن خەۋەر

(69) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىلى» 22-، 24-ۋە 11-بەتلىرى.
(70) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىلى»، 64-بەت.



ئېلىنمايدىغان، تەربىيە كۆرمىگەن باللىرى» [71] نى بۇ كارخانىلارغا ئىشلەشكە ئەۋەتىدىغانلىقى ھەممە كىشىگە مەلۇم ئىدى. ھەيئەت ئەزاسى ۋايت 1863-يىلى سورىغان گۇۋاھچىلار ئىچىدە، 270 كىشى 18 ياشقا توشمىغان، 40 كىشى 10 ياشقا توشمىغان، 10 كىشى پەقەت 8 ياشقا، 5 كىشى پەقەت 6 ياشقا كىرگەن باللار ئىدى. بۇ زاۋۇتلاردا ئەمگەك ۋاقتى 12 سائەتتىن 14 سائەتكىچە ياكى 15 سائەتكىچە بولىدۇ، بۇنىڭدىن باشقا، ئىشچىلار كېچىدىمۇ ئەمگەككە سېلىنىدۇ، ئۇلارنىڭ مۇقىم تاماق يېيىش ۋاقتى بولمايدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىشچىلار كۆپىنچە ھاۋاسى فوسفور بىلەن زەھەرلەنگەن ئىش ئۆيىدە تاماق يەيدۇ. ئەگەر دانتې ھايات بولغان بولسا، ئۇ تەسەۋۋۇر قىلغان ئەڭ دەھشەتلىك جەھەننەم ئازابلىرىمۇ مۇشۇ ئىشلىمە سانائىتى تارمىقىدىكى ئازابلارغا يەتمەيدىغانلىقىنى بايقىغان بولاتتى.

تام قەغىزى ئىشلەپ چىقىرىلىدىغان زاۋۇتلاردا، قوپالراق تام قەغەزلىرى ماشىنىدا بېسىلىدۇ، نەپىس تام قەغەزلەر قول ھۈنىرى بىلەن بېسىلىدۇ. بۇ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ راسا يۈرۈشكەن مەزگىلى 10-ئاينىڭ بېشىدىن كېلەر يىل 4-ئاينىڭ ئاخىرىغىچە بولىدۇ. مۇشۇ مەزگىلدە، ئەمگەك ئەتىگەن سائەت 6دىن كەچ سائەت 10غىچە، ھەتتا يېرىم كېچىگىچە داۋاملىشىدۇ، ئارىلىقتا ئىشچىلارنى ھېچقانداق دەم ئالدۇرمايدۇ.

ئى • لىچ مۇنداق دەيدۇ:

«ئۆتكەن يىلى (1862-يىلى) قىشتا، 19 قىزدىن 6سى ھەددىدىن ئارتۇق ئېغىر ئەمگەك قىلغانلىقتىن كېسەل بولۇپ ئىشقا كېلەلمەي قالدى. ئۇلارنىڭ ئۇگدەپ قېلىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن، مەن دائىم ئۇلارغا ۋارقىراپ تۇرۇشۇم كېرەك ئىدى.» دۇففي مۇنداق

(71) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىلى»، 54-بەت.

دەيدۇ: «باللار قاتتىق چارچىغانلىقتىن كۆزلىرىنى ئاچالمايتتى، ئەمەلىيەتتە، ئۆزىمىزمۇ كۆپ ۋاقىتلاردا ئاران چىداپ تۇراتتۇق.» يوئې لايتبۇرن مۇنداق دەيدۇ: «مەن 13 ياشقا كىردىم... بۇلتۇر قىشتا بىز كەچ سائەت 9غىچە ئىشلىدۇق، ئۇزاقى يىلى قىشتا كەچ سائەت 10غىچە ئىشلىدۇق. بۇلتۇر قىشتا پۇتۇم يارىلىنىپ قاتتىق ئاغرىغانلىقتىن ھەركۈنى دېگۈدەك كېچىلىرى يىغلاپ چىقاتتىم.» گېئورگې ئاسپدېن مۇنداق دەيدۇ: «ئوغلۇم 7 ياش چېغىدىلا، مەن ئۇنى دائىم ھاپاش قىلىپ، قار بېسىپ ئىشقا ئېلىپ-بېرىپ كېلەتتىم، ئۇ ئادەتتە 16 سائەت ئىشلەيتتى!...ئۇ ماشىنا يېنىدا تۇرۇپ ئىشلىگەندە مەن دائىم يۈكۈنۈپ ئولتۇرۇپ، ئۇنىڭغا تاماق يېگۈزەتتىم، چۈنكى ئۇ ماشىنىنىڭ يېنىدىن ئايرىلسا بولمايتتى، ماشىنىنى توختىتىپ قويۇشقىمۇ بولمايتتى.» مانچېستېردىكى بىر زاۋۇتنىڭ پايچىكى قوشۇمچە دىرېكتورى سمىت مۇنداق دەيدۇ: «بىز (ئۇ «بىز» ئۈچۈن ئىشلەۋاتقان «ئادەملەر»نى دېمەكچى) تاماق يېمەي ئىشلىگەچكە، $10\frac{1}{2}$ سائەتلىك ئىشنى ھەركۈنى چۈشتىن كېيىن سائەت 4 بىرىمدىلا تۈگىتىمىز، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ۋاقىت ئىش ۋاقتىدىن ئارتۇقچە ۋاقىت [72] بولىدۇ. (قاراڭلار، سمىت ئەپەندى ئۆزى مۇشۇ $10\frac{1}{2}$ سائەت ۋاقىت ئىچىدە بىرەر ۋاق تاماقمۇ يېمەمدۇ؟) بىز (يەنە شۇ سمىت) نىڭ ئىشنى كەچ سائەت 6دىن بۇرۇن توختاتقان كۈنلىرىمىز ئىنتايىن ئاز ‹ئۇ «بىزنىڭ»ئەمگەك كۈچى ماشىنىمىز ئىستېمال قىلىشنى توختىتىشنى دېمەكچى›، شۇنداق قىلىپ بىز ‹يەنە كرىسپىنۇس› ئەمەلىيەتتە[203] يىل بويى ئىش ۋاقتىدىن ئارتۇق ئىشلەيمىز ...مەيلى باللار ياكى قۇرامىغا يەتكەنلەر ‹152 بالا ۋە 18 ياشتىن تۆۋەن ئۆسمۈر، قۇرامىغا يەتكەن 140 كىشى› بولسۇن، ئۆتكەن 18 ئاي داۋامىدا ئوتتۇرا ھېساب

(72) بۇ ۋاقىتنى بىز دېمەكچى بولغان قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتى دەپ چۈشەنمەسلىك كېرەك. بۇ ئەپەندىلەر $10\frac{1}{2}$ سائەتلىك ئەمگەكنى نورمال ئىش كۈنى دەپ ھېسابلايدۇ، دېمەك نورمال قوشۇمچە ئەمگەكمۇ شۇنىڭغا كىرىدۇ. بۇنىڭدىن باشقىسى «ئىش ۋاقتىدىن ئارتۇقچە ۋاقىت» ھېسابلىنىدۇ، بۇنىڭغا تۆلىنىدىغان ئىش ھەققى سەل يۇقىرىراق بولىدۇ. بۇنىڭدىن كېيىن بىز شۇنى بىلىۋالىمىزكى، ئاتالمىش نورمال ئىش كۈنىدە ئىشلىتىلگەن ئەمگەك كۈچىگە قىممىتىدىن تۆۋەن ئىش ھەققى تۆلىنىدۇ، دېمەك، «ئىش ۋاقتىدىن ئارتۇقچە ۋاقىت» كاپىتالىستلارنىڭ ئىشچىلاردىن تېخىمۇ كۆپ «قوشۇمچە ئەمگەك» شىلىۋېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان ھىيلە-نەيرەڭدىن باشقا نەرسە ئەمەس؛ ئۇنىڭ ئۈستىگە «نورمال ئىش كۈنى»دە ئىشلەتكەن ئەمگەك كۈچىگە ئىش ھەققى ھەقىقەتەن تولۇق تۆلەنگەن تەقدىردىمۇ، ئەھۋال يەنىلا ئوخشاش بولىدۇ.



بىلەن ھەپتىدە ئاز دېگەندە 7 كۈن 5 سائەت يەنى $78\frac{1}{2}$ سائەت ئىشلىدۇق. بۇ يىل بولسا (1863-يىلى)، 5-ئاينىڭ 2-كۈنىدىن ئىلگىرىكى 6 ھەپتىدە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ئىشلىگەن ۋاقتىمىز تېخىمۇ ئۇزۇراپ، ھەپتىدە 8 كۈنگە يەنى 84 سائەتكە يەتتى!»

پادىشاھلاردەك ئۆزىنى «بىز»دەپ ئاتاشنى ① ياخشى كۆرىدىغان ئاشۇ سمىت ئەپەندى تەبەسسۇم بىلەن : «ماشىنا ئەمگىكى يەڭگىل ئەمگەكتۇر»دەپ قوشۇمچە قىلىدۇ . قول ھۈنىرى بىلەن تام قەغىزى باسىدىغان زاۋۇت ئىگىلىرى بولسا : «قول ئەمگىكى ماشىنا ئەمگىكىگە قارىغاندا سالامەتلىككە ئۇيغۇن كېلىدۇ» دېيىشىدۇ . لېكىن زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ ھەممىسى «ماشىنىلارنى ھېچبولمىغاندا تاماق ۋاقتىدا توختىتىش كېرەك» دېگەن تەكلىپكە غەزەپ بىلەن قارشى چىقىدۇ . بۇرگ رايونى (لوندوندا) دىكى بىر تام قەغىزى زاۋۇتىنىڭ دىرېكتورى ئوتلېي ئەپەندى بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ :

«قانۇندا رۇخسەت قىلىنغان ئەمگەك ۋاقتى ئەتىگەن سائەت 6دىن كەچ سائەت 9غىچە بولغان بولسا، بۇ بىز ‹!› ئۈچۈن ئىنتايىن ياخشى بولغان بولاتتى، لېكىن زاۋۇت قانۇنىدا ئەمگەك ۋاقتى ئەتىگەن سائەت 6دىن كەچ سائەت 6گىچە بولىدۇ، دەپ بەلگىلەندى، بۇ بىز ‹!› ئۈچۈن ياخشى ئىش ئەمەس... بىز چۈشلۈك تاماق ۋاقتىدا ماشىنىلارنى توختاتمىز (كۆكسى-قارنى نېمە دېگەن كەڭ-ھە!) . ماشىنىلارنى بۇ چاغدا توختىتىش قەغەز ۋە بوياقتا ھېچقانداق زىيان يەتكۈزمەيدۇ. كەينىدىنلا خەيرىخاھلىق بىلەن مۇنداق دەيدۇ: «لېكىن، بۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدىغان زىياننى كىشىلەر ياقتۇرمايدىغانلىقىنى مەن ناھايىتى ياخشى چۈشىنىمەن.»

① ياۋروپادىكى بەزى دۆلەتلەردە پادشاھلار رەسمىي سورۇنلاردا «مەن»دېگەن ئالماش ئورنىغا «بىز»نى ئىشلىتىدۇ . ــــ تۈزگۈچىدىن

تەكشۈرۈش ھەيئىتىنىڭ دوكلاتىدا شۇنداق ئوچۇق ھېسابلانىدىكى، بەزى «چوڭ شىركەتلەر» ۋاقىتتىن، يەنى ئىگىلەنگەن باشقىلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتىدىن مەھرۇم بولۇشتىن ھەمدە شۇ ئارقىلىق «پايدىدىن مەھرۇم بولۇش»تىن ئەنسىرىدى. بۇ ئەنسىرەش 13 ياشقا توشمىغان بالىلارنى ۋە 18 ياشتىن تۆۋەن ئۆسمۈرلەرنى 12 سائەتتىن 16 سائەتكىچە بولغان ئۇزۇن ۋاقىت داۋامىدا چۈشلۈك تاماق ۋاقتىدىن «مەھرۇم قىلىش»نىڭ ياكى پار ماشىنىسىنى كۆمۈر-سۇ، يۇڭنى سوپۇن سۈيى، موتورلۇق كېمىنى ماي بىلەن تەمىنلىگەندەك، چۈشلۈك تاماقنى پەقەت ئەمگەك ۋاسىتىسىنىڭ قوشۇمچە ماتېرىيالى سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۇلارغا تەمىنلەپ بېرىشنىڭ «يېتەرلىك ئاساسى» بولالمايدۇ.[(73)]

ئەنگلىيىنىڭ ھېچقانداق بىر سانائەت تارمىقىدا بولكا كەسپى (بولكىنى ماشىنا بىلەن پىشۇرۇشقا ئوخشاش ئەمدىلا باشلىنىۋاتقان بولكا كەسپىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ) نىڭكىگە ئوخشاش قەدىمكى، ھەتتا رىم ئىمپېرىيىسى دەۋرىدىكى شائىرلارنىڭ ئەسەرلىرىدىن كۆرگىلى بولىدىغان مىلادىدىن بۇرۇنقى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ساقلىنىپ قالغان ئەمەس. لېكىن، يۇقىرىدا كۆرسىتىلگىنىدەك كاپىتال ئۆزى ئىگىلىۋالغان ئەمگەك جەريانىنىڭ تېخنىكا خاراكتېرىگە دەسلەپكى ۋاقىتتا پەرۋا قىلمايدۇ. كاپىتال ئەمگەك جەريانىنى باشتا قانداق ھالدا ئۇچراتقان بولسا، شۇنداق ئەمگەك جەريانىنى قوللىنىدۇ.[①]

(73) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل»، گۇۋاھلىق سۆز 123-، 124-، 125-، 140-بەتلىرى ۋە 64-بېتى.

① مۇشۇ تومنىڭ 347—348-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



بولكىغا جا ئارىلاشتۇرۇش ئەھۋالى كىشىنى چۆچىتىدۇ، بۇنداق ئەھۋال بولۇپمۇ لوندوندا پالاتانىڭ «يېمەكلىكلەرگە جا ئارىلاشتۇرۇش ئەھۋالى»نى ئېنىقلاش كومىتېتى تەرىپىدىن (1855—1856-يىللار) ۋە دوختۇر خاسساللىنىڭ «ئاشكارىلانغان جا ئارىلاشتۇرۇش قىلمىشلىرى» دېگەن كىتابىدا پاش قىلىنغانىدى.[(74)] بۇنىڭ نەتىجىسىدە «يېمەكلىكلەرگە جا ئارىلاشتۇرۇشنىڭ ئالدىنى ئېلىش» قانۇنى 1860-يىل 8-ئاينىڭ 6-كۈنى ئېلان قىلىنىدۇ، لېكىن بۇ قانۇن ئىناۋەتسىز قانۇن بولۇپ قالىدۇ. چۈنكى بۇ قانۇن ساختا تاۋارلارنى سېتىۋېلىش-سېتىش يولى بىلەن «ھالال پۇل تېپىش»قا ئۇرۇنغان ھەر بىر ئەركىن سودىگەرگە ئىنتايىن كەڭ قورساقلىق قىلىدۇ، ئەلۋەتتە.[(75)] كومىتېتنىڭ ئۆزىمۇ ئاشكارا ئېتىراپ قىلىدۇكى، ئەركىن سودا ماھىيەتتە ساختا ماللار سودىسى، ياكى ئەنگلىيىلىكلەرنىڭ تەنە گېپى بويىچە ئېيتقاندا «نەيرەڭ ئىشلىتىلگەن مەھسۇلاتلار» سودىسى دېمەكتۇر. ئەمەلىيەتتە، بۇنداق «نەيرەڭۋازلىق» ئاقنى قارا، قارىنى ئاق قىلىپ كۆرسىتىشتە پروتاگوردانىمۇ[205] ئېشىپ چۈشىدۇ، بارلىق رېئاللىقنى ساختا كۆرۈنۈش دەپ يۈز تۆرانە

(74) زەمچىنى يانچىپ تالقان قىلىپ تۇز ئارىلاشتۇرۇپ ياسايدۇ، بۇ دائىم ئۇچرايدىغان بىر خىل تاۋار بولۇپ، «بولكا تۇزى»[204] دەپ ئاتىلىدۇ.

(75) كۆپچىلىككە مەلۇمكى، قۇرۇم—كاربوننىڭ بىر خىل يۇقىرى ئۈنۈملۈك فورمىسى بولۇپ، ئوغۇت قىلىنىدۇ، كاپىتالىزمنىڭ موربىلىرىنى تازىلايدىغانلار قۇرۇمنى يەرنى ئىجارىگە ئالغۇچى ئەنگلىيە دېھقانلىرىغا ساتىدۇ. 1862-يىلى ئەنگلىيىنىڭ بىر زاسېداتېلى مۇنداق بىر دېلونى قاراپ چىقىدۇ: ساتقۇچى سېتىۋالغۇچىدىن يوشۇرۇپ، قۇرۇمغا 90% چاڭ-توزان ۋە قۇم ئارىلاشتۇرىدۇ، بۇنداق قۇرۇم زادى «سودا مەنىسى»دىكى «ھەقىقىي» قۇرۇم ھېسابلىنامدۇ، ياكى «قانۇن مەنىسى»دىكى «جا ئارىلاشتۇرۇلغان» قۇرۇم ھېسابلىنامدۇ. «سودا ئەھلىلىرى» بۇنى سودا مەنىسىدىكى «ھەقىقىي» قۇرۇم دەپ ھۆكۈم چىقىرىدۇ. يەرنى ئىجارىگە ئالغۇچى دەۋاگەر دېھقان دەۋادا يېڭىلىپ قالىدۇ ھەمدە دەۋا ھەققىنى تۆلەيدۇ.

ئېسپاتلاش جەھەتتە ئېلىپئاتلاردىنمۇ[206] ئېشىپ چۈشىدۇ.[(76)]

ھەر ھالدا كومىتېت جامائەتنىڭ دىققەت-ئېتىبارىنى ئۆزلىرىنىڭ «كۆندىلىك رىسقى»غا، شۇ ئارقىلىق بولكا كەسپىگە جەلب قىلدى. شۇنىڭ بىلەن بىرگە لوندوندىكى بولكا ئىشچىلىرى ئاممىۋى يىغىنلاردا ۋە پارلامېنتقا ئەۋەتىلگەن مۇراجىئەتنامىلەردە ھەددىدىن زىيادە ئەمگەك قىلىشقا قارشى تۇرۇشقا ئوخشاش گەپلەرنى قىلىشقا باشلىدى. ئۇلارنىڭ بۇ ساداسى شۇنداق كۈچلۈك بولدىكى، نەتىجىدە بىز يۇقىرىدا بىرنەچچە قېتىم تىلغا ئالغان 1863-يىلىدىكى كومىتېت ئەزاسى خ • س • ترېمېنخىر ئەپەندى دائىرىلەر تەرىپىدىن خانلىق تەكشۈرۈش ۋالىيلىقىغا تەيىنلەندى. ئۇنىڭ دوكلاتى[(77)] ۋە بەرگەن گۇۋاھلىق سۆزى جامائەتنى ھاياجانغا سالدى، لېكىن جامائەتنىڭ قەلبىنى ئەمەس، بەلكى ئاشقازىنىنى ھاياجانغا سالدى. ئىنجىلنى پىششىق ئوقۇغان ئىنگلىزلار خۇدانىڭ ئىلتىپاتى بىلەن كاپىتالىست، چوڭ پومېشچىك بولمىغان ياكى تەييار مائاش ئالمىغان كىشىنىڭ ۋەزىپىسى—ئۆزىنىڭ ھەر كۈنلۈك بولكىسىنى قارا تەرگە چۆمۈپ

(76) فرانسىيىلىك خىمىك شېۋالىي تاۋارلارغا «جا ئارىلاشتۇرۇش» توغرىسىدا يازغان بىر ماقالىسىدە ئۆزى تەكشۈرۈپ چىققان 600 خىلدىن ئارتۇق تاۋار ئىچىدە، نۇرغۇن تاۋارغا ئون خىل، 20 خىل ھەتتا 30 خىل جا ئارىلاشتۇرۇلغانلىقىنى بايان قىلغان. ئۇ يەنە تاۋارلارغا جا ئارىلاشتۇرىدىغان بۇنداق ئۇسۇللارنىڭ تولىسىنى بىلمەيمەن، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىلگەنلىرىمنىڭمۇ ھەممىسىنى كۆرسەتمىدىم، دېگەن. شېۋالىي ماقالىسىدە مۇنداق كۆرسەتكەن: قەنتكە 6 خىل، زەيتۇن يېغىغا 9 خىل، خام قايماققا 10 خىل، تۇزغا 12 خىل، كالا سۈتىگە 19 خىل، بولكىغا 20 خىل، ئاق ھاراققا 23 خىل، ئۇنغا 24 خىل، شاكىلاتقا 28 خىل، ئۈزۈم ھارىقىغا 30 خىل، قەھۋەگە 32 خىل جا ئارىلاشتۇرۇلىدىكەن ۋەھاكازالار. ھەتتا رەھىمدىل خۇدايىتائاللامۇ بۇنداق ساختىلاشتۇرۇش تەقدىرىدىن قۇتۇلۇپ قالالمىغان. رۇۋارد دېكاردنىڭ «ئىلاھىي نەرسىلەرنى ساختىلاشتۇرۇش ھەققىدە»گە قاراڭ، 1856-يىل لوندون نەشرى.

(77) «بولكا ئىشچىلىرىنىڭ ئىلتىماسەن ئەرزى توغرىسىدا ئايال پادىشاھ ئالىيلىرىنىڭ ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىگە سۇنۇلغان دوكلات»، 1862-يىل لوندون نەشرى ۋە «2-نومۇرلۇق دوكلات»، 1863-يىل لوندون نەشرى.



تېپىپ يېيىشى كېرەكلىكىنى ئېنىق بىلگەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار ھەر كۈنى يەيدىغان بولكا ئىچىدە مەلۇم مىقداردا ئادەم تەرى بارلىقىنى، ئۇنىڭ ئۈستىگە يىرىڭ، ئۆمۈچۈك تورى، ئۆلۈك ھەسەنشېرىك ۋە كۆكىرىپ قالغان گېرمانىيە خېمىرتۇرۇچى ئارىلاشتۇرۇلغانلىقىنى بىلمەيتتى، زەمچە، قۇم ۋە مەززىلىك باشقا مېنىرال ماددىلار توغرىسىدا ئېغىز ئېچىش تېخىمۇ ھاجەتسىز. شۇ سەۋەبتىن، «سودا ئەركىنلىكى» قانچە مۇقەددەس بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئىزچىل «ئەركىن» بولۇپ كەلگەن بولكا كەسپى ئاخىر دۆلەت مۇپەتتىشلىرىنىڭ نازارىتىگە تاپشۇرۇلدى (1863-يىلىدىكى پارلامېنت يىغىنى ئاخىرلىشىشقا ئاز قالغان چاغدا)، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، بۇ قېتىمقى پارلامېنت يىغىنىدا ماقۇللانغان قانۇندا 18 ياشتىن تۆۋەن بولكا ئىشچىلىرىنىڭ كەچ سائەت توققۇزدىن ئەتىسى ئەتىگەن سائەت بەشكىچە بولغان بۇ ۋاقىتتا ئىشلىشىنى مەنئى قىلدى. بۇ ئاخىرقى ماددا قەدىمكى زاماننىڭ كونا يوسۇنى چىقىپ تۇرغان بۇ سانائەت تارمىقىدا ھەددىدىن زىيادە ئەمگەك قىلىش ئەھۋالىنىڭ بارلىقىنى تولۇق چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.

«لوندوندىكى بولكا ئىشچىسى ئادەتتە كەچ سائەت 11دىن باشلاپ ئىشلەيدۇ. ئۇ ئالدى بىلەن خېمىر يۇغۇرىدۇ، خېمىر يۇغۇرۇش ئىنتايىن مۇشكۇل ئىش بولۇپ، ئۇنىڭغا پىشۇرۇلىدىغان بولكىنىڭ مىقدارى ۋە سۈپىتىگە قاراپ يېرىم سائەتتىن ئۈچ چارەككىچە ۋاقىت كېتىدۇ. ئاندىن ئۇ ئەمبەل ئۈستىدە ياتىدۇ، بىر ئۇن خالتىسىنى قاتلاپ ياستۇق قىلىپ، بىر ئۇن خالتىسىنى ئۈستىگە يېپىپ، بىرنەچچە سائەت ئۇخلىۋالىدۇ. شۇنىڭدىن كېيىنلا تىنماي 5 سائەت ئىشلەيدۇ، ئۇ خېمىرنى چەيلەپ، زۇۋۇلا قىلىپ، بولكا شەكلىدە راسلاپ، پېچكە سالىدۇ، پىچىتىن ئالىدۇ، ۋەھاكازالار. بولكا پىشۇرۇش ئۆيىنىڭ تېمپېراتۇرىسى 75 گرادۇستىن 90 گرادۇسقىچە بولىدۇ①، بولكا پىشۇرۇلىدىغان كىچىك ئۆينىڭ تېمپېراتۇرىسى تېخىمۇ يۇقىرى بولىدۇ. ھەر خىل بولكىلار پىشۇرۇلۇپ تەييار بولغاندىن

① فارېنگېيت گرادۇسىنى كۆرسىتىدۇ، سېلسىيە 8.23 — 32 گرادۇسقا تەڭ كېلىدۇ. —تۈزگۈچىدىن

كېيىن، بولكا توشۇش خىزمىتى باشلىنىدۇ. مەدىكارلارنىڭ كۆپ قىسمى يۇقىرىدا ئېيتىلغان كېچىلىك ئېغىر ئەمگەكنى ئەمدىلا تۈگىتىشى بىلەن، كۈندۈزى بولكىلارنى سېۋەت ياكى قول ھارۋىلىرىغا سېلىپ ئۆيمۇئۆي ئاپىرىپ بېرىدۇ، بەزى چاغلاردا ئۇلار يەنە بولكا پىشۇرۇش ئۆيلىرىدە باشقا ئىشلارنى قىلىدۇ. پەسىل ۋە تىجارەت كۆلىمىنىڭ ئوخشىماسلىقىغا قاراپ، ئەمگەك چۈشتىن كېيىن سائەت بىردىن ئالتىگىچە بولغان ۋاقىت ئارىسىدا ئاخىرلىشىدۇ، يەنە بىر قىسىم ئىشچىلار بولسا، بولكا پىشۇرۇش ئۆيىدە كەچ كىرگىچە ئۇدا ئىشلەيدۇ.» (78) «لوندوننىڭ ئىجتىمائىي ئالاقە پەسلى يېتىپ كەلگەندە، لوندوننىڭ غەربىي تەرىپىدىكى ‹تولۇق باھالىق› بولكا پىشۇرىدىغان ئىشچىلار ئادەتتە كەچ سائەت 11دە ئىشقا چۈشۈپ، ئەتىسى ئەتىگەن سائەت سەككىزگىچە ئىشلەيدۇ، ئۇلار شۇ ئارىلىقتا بىر-ئىككى قېتىم ئازراق دەم ئالىدۇ. ئارقىدىنلا ھەر تەرەپكە بولكا توشۇيدۇ، ياكى بەزى چاغلاردا بولكا پىشۇرۇش ئۆيىدە تا چۈشتىن كېيىن سائەت تۆتتىن ئالتىگىچە، ھەتتا يەتتىگىچە سۇخار پىشۇرىدۇ. ئىشلارنى تولۇق ئىشلەپ بولغاندىن كېيىن ئاران ئالتە سائەت ئۇخلايدۇ، بەزى چاغلاردا پەقەت بەش سائەت ياكى تۆت سائەتلا ئۇخلايدۇ. جۈمە كۈنلىرى ھەممىشە بالدۇر ئىشقا چۈشىدۇ، تەخمىنەن كەچ سائەت ئوندىن باشلاپ تاكى شەنبە كۈنى كەچ سائەت سەككىزگىچە توختىماي بولكا پىشۇرىدۇ ياكى بولكا توشۇيدۇ، كۆپ ھاللاردا بولسا، يەكشەنبە كۈنى ئەتىگەن سائەت تۆتكىچە ياكى بەشكىچە دەم ئالماي ئىشلەيدۇ. «تولۇق باھالىق» بولكا ساتىدىغان بىرىنچى دەرىجىلىك بولكىخانىلارمۇ يەكشەنبە كۈنلىرى دۈشەنبە ئۈچۈن تۆت سائەتتىن بەش سائەتكىچە تەييارلىق ئىشلىرىنى ئىشلەيدۇ... ‹تۆۋەن باھالىق بولكا ساتىدىغان خوجايىن›لارنىڭ بولكىخانىلىرىدا (يۇقىرىدا ئېيتتۇق، بۇنداق كىشىلەر لوندوندىكى بولكا كەسپىدىكى خوجايىنلارنىڭ تۆتتىن ئۈچىنى ئىگىلەيدۇ) ئىشلەيدىغان بولكا ئىشچىلىرىنىڭ ئەمگەك ۋاقتى تېخىمۇ ئۇزۇن بولىدۇ، بىراق بۇ ئىشچىلارنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك بولكا پىشۇرۇش ئۆيىدە ئىشلەيدۇ، چۈنكى ئۇلارنىڭ خوجايىنلىرى بەزى كىچىك دۇكانلارنى تەمىنلەيدىغانلىقىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، بولكىسىنى پەقەت ئۆزىنىڭ دۇكىنىدىلا ساتىدۇ. ھەممىشە ھەپتە ئاخىرىغا يېقىنلىشىپ قالغاندا... يەنى پەيشەنبە كۈنىدىن تارتىپ

(78) «بولكا ئىشچىلىرىنىڭ ئىلتىماسەن ئەرزى توغرىسىدا ئايال پادىشاھ ئالىيلىرىنىڭ ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىگە سۇنۇلغان دوكلات»، 1862-يىل لوندون نەشرى ۋە «1-نومۇرلۇق دوكلات»نىڭ 6- ۋە 7-بەتلىرى.



ئىشچىلار كەچ سائەت 10دا ئىشقا چۈشۈپ، تا شەنبە كۈنى يېرىم كېچىگىچە ئىشلەيدۇ، ئارىلىقتا پەقەت ناھايىتى ئازلا دەم ئالىدۇ.» (79)

ئاشۇ «تۆۋەن باھالىق بولكا ساتىدىغان خوجايىنلار»غا كەلگەندە، بۇرژۇئازىيە كۆز قاراشتىكىلەرمۇ «ئىشچىلارنىڭ ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگىكى ئۇلارنىڭ رىقابەت ئېلىپ بارالىشىدىكى ئاساس»(80) دەپ ئېتىراپ قىلىدۇ. «تولۇق باھالىق بولكا ساتىدىغان خوجايىنلار» بولسا تەكشۈرۈش كومىتېتىغا مېنىڭ «تۆۋەن باھالىق بولكا ساتقۇچى» رىقابەتچىم باشقىلارنىڭ ئەمگىكىنى ئوغرىلىۋالدى ھەمدە بولكىغا چا ئارىلاشتۇردى، دەپ پاش قىلىدۇ.

«ئۇلارنىڭ تەلىيىنىڭ ئوڭدىن كېلىشىگە سەۋەب پەقەت شۇكى، ئۇلار جامائەتنى ئالدايدۇ، ئىشچىلارنى ئېزىپ، ئۇلارنى 18 سائەت ئەمگەك قىلدۇرۇپ، ئۇلارغا پەقەت 12 سائەتلىك ئەمگەك ھەققىلا بېرىدۇ.» (81)

بولكىنى ساختىلاشتۇرۇش ۋە بولكىنى تۆۋەن باھادا ساتقۇچى بولكا خوجايىنلىرى تەبىقىسىنىڭ شەكىللىنىشىدىن ئىبارەت بۇ ئىككى خىل ئەھۋال ئەنگلىيىدە 18-ئەسىرنىڭ بېشىدىن باشلاپ ئۇلغايغان، ئۇ چاغدا، بۇ ساھەدىكى كەسىپداشلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ خاراكتېرى ئەمدىلا يوقىلىپ، كاپىتالىستلار ئۇن زاۋۇتىنىڭ

(79) «بولكا ئىشچىلىرىنىڭ ئىلتىماسەن ئەرزى توغرىسىدا ئايال پادىشاھ ئالىيلىرىنىڭ ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىگە سۇنۇلغان دوكلات»، 1862-يىل لوندون نەشرى ۋە «1-نومۇرلۇق دوكلات»نىڭ 71-بېتى.
(80) گېئورگى رېدېر «بولكا كەسپىنىڭ تارىخى» 1844-يىل لوندون نەشرى، 16-بەت.
(81) «(1-نومۇرلۇق) دوكلات. گۇۋاھلىق سۆزى قىسمى». «تولۇق باھالىق بولكا ساتىدىغان خوجايىن» چېسماننىڭ گۇۋاھلىق سۆزى، 108-بەت.

خوجايىنىنى ياكى ئۇن ۋاكالەت سودىگىرى قىياپىتىدە، نامدا بولكىخانا خوجايىنىنىڭ ئارقىسىدا پەيدا بولىدۇ.[82] بۇ ھال كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش، ئىش كۈنىنى چەكسىز ئۇزارتىش، كېچىسى ئىشلەش ئۈچۈن ئاساس سالدى، كېچىسى ئىشلەش لوندوندىمۇ 1824-يىلىدىن باشلاپ ھەقىقىي چىڭ پۇت تىرەپ تۇردى.[83]

يۇقىرىدا ئېيتىلغان بايانغا ئاساسەن، بىز نېمە ئۈچۈن كومىتېتنىڭ دوكلاتىدا بولكا ئىشچىلىرىنى قىسقا ئۆمۈرلۈك ئىشچىلار قاتارىغا كىرگۈزگەنلىكىنى؛ بۇ ئىشچىلار بەختكە يارىشا ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرىدا ئادەتتە ۋاقىتسىز ئۆلۈپ كېتىشتىن ئامال قىلىپ قۇتۇلغان تەقدىردىمۇ، ناھايىتى ئازلىرىنىڭ 42 ياشقىچە ياشىيالايدىغانلىقىنى چۈشىنىۋالالايمىز. ئەمما، بولكا كەسپىدە ئىشلەشنى كۈتۈپ تۇرغانلار ھەمىشە ئىنتايىن كۆپ بولىدۇۋاتىدۇ. لوندوننى ئېلىپ ئېيتساق، بۇنداق «ئەمگەك كۈچى»نىڭ كېلىشىگە شوتلاندىيە، ئەنگلىيە ۋە گېرمانىيىنىڭ غەربىي دېھقانچىلىق رايونلىرى مەنبە بولىدۇۋاتىدۇ.

1858—1860-يىللىرىغىچە، ئىرېلاندىيىدىكى بولكا ئىشچىلىرى كېچىسى ۋە يەكشەنبە كۈنلىرى ئىشلەشكە قارشى تۇرۇش ئۈچۈن ئۆزلىرى پۇل يىغىش قىلىپ، كۆپ قېتىم ئاممىۋى

---

(82) گېئورگى رىدا «بولكا كەسپىنىڭ تارىخى». 17-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى ۋە 18-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا ھەر خىل ساھەلەرگە كىرىۋالغان ۋاكالەت سودىگەرلىرى ھۆكۈمەت تەرىپىدىن «ئىجتىمائىي ئاپەت» دەپ قارالغان. مەسىلەن، سومېرسېت ۋىلايىتىدە، ئامانلىق سودىيىسىنىڭ پەسىللىك سوتى ئېچىلغان مەزگىلدە، چوڭ زاسېداتېللار[207] نىڭ تۆۋەن پالاتاغا سۇنغان بىر پارچە «خېتى»دە مۇنداق دېيىلگەن: «بېلېكوپيىلىنىڭ سودا سارىيىدىكى بۇ ۋاكالەت سودىگەرلىرى ئىجتىمائىي ئاپەت، ئۇلار رەخت توقۇش سانائىتىگە زىيان يەتكۈزمەكتە، شۇڭا بۇ ئاپەتنى يوقىتىش كېرەك.» («ئەنگلىيە قوي يۇڭى سانائىتىمىزنىڭ دەۋا دېلوسى» 1665-يىل لوندون نەشرى، 7-بەت)

(83) «بولكا ئىشچىلىرىنىڭ ئىلتىماسەن ئەرزى توغرىسىدا ئايال پادىشاھ ئالىيلىرىنىڭ ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىگە سۇنۇلغان دوكلات. بىرىنچى نومۇرلۇق دوكلات»، 8-بەت.



سەپەرۋەرلىك يىغىلىشى ئۇيۇشتۇردى. ئامما ئىرېلاندىيىلىكلەرگە خاس قىزغىنلىقى بىلەن ئىشچىلار تەرەپتە تۇرىدىغانلىقلىرىنى بىلدۈرۈشتى، مەسىلەن، 1860-يىلى دۇبلىندىكى ماي يىغىنىدا شۇنداق بولغان. شۇ ھەرىكەت تۈپەيلىدىن، كۈندۈزدە ئىشلەش بەلگىلىمىسى ئويېكسفورد، كىلكېننى، كلونمېل، ۋاتفورد قاتارلىق جايلاردا ھەقىقىي ئۈنۈملۈك ئىجرا قىلىندى.

«ياللانما ئىشچىلارنىڭ ئازاب-ئوقۇبىتى ناھايىتى ھەددىدىن ئېشىپ كەتكەن لىمېرىكدا بۇ ھەرىكەت بولكىخانا خوجايىنى، بولۇپمۇ تۈگمەنچى بولكىخانا خوجايىنلىرىنىڭ قارشىلىقىغا ئۇچرىغانلىقتىن مەغلۇب بولدى. لىمېرىكدا مەغلۇب بولغان بۇ ھەرىكەت ئېننىس ۋە تىپپېرېرىدىكى ھەرىكەتنى ئارقىغا چېكىندۈرۈۋەتتى. ئاممىنىڭ نارازىلىقى ئەڭ كۈچلۈك بولغان كوركدا، خوجايىنلار ئۆزلىرىنىڭ ياللانما ئىشچىلارنى ئىشتىن بوشىتىۋېتىش ھوقۇقىدىن پايدىلىنىپ، ھەرىكەتنى باستۇرۇۋەتتى. دۇبلىندا خوجايىنلار قەتئىي قارشىلىق كۆرسىتىپ، ھەرىكەتكە رەھبەرلىك قىلغان ئىشچىلارغا زىيانكەشلىك قىلىش چارىسىنى قوللىنىپ، قېپقالغان ئىشچىلارنى يول قويۇشقا، كېچىسى ۋە يەكشەنبە كۈنلىرى ئىشلەشكە ماقۇل بولۇشقا مەجبۇر قىلدى.»[84]

ئەنگلىيە ھۆكۈمىتىنىڭ ئىرېلاندىيىدە چىش-تىرناقلىرىغىچە قوراللانغان كومىتېتى دۇبلىن، لىمېركا، كوركا قاتارلىق جايلاردىكى تاشيۈرەك بولكىخانا خوجايىنلىرىغا قاتتىق ئېچىنغان ھالدا مۇنداق نەسىھەت قىلغان:

«كومىتېت مۇنداق دەپ قارايدۇ، ئىش ۋاقتى تەبىئىي قانۇنىيەت بويىچە چەكلىنىدۇ، مۇبادا ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلىنسا، جازالىنىدۇ. خوجايىنلار ئىشتىن ھەيدەش ئارقىلىق ئىشچىلارغا تەھدىت سېلىپ، ئىشچىلارنى دىنىي ئېتىقادىنى بۇزۇش، دۆلەتنىڭ قانۇنلىرىغا خىلاپلىق قىلىش، جامائەت پىكرىگە بەرھەم بېرىشكە (بۇلارنىڭ ھەممىسى يەكشەنبە كۈنى

---

(84) «1861-يىلى ئىرېلاندىيە بولكىچىلىق كەسپى كومىتېتىنىڭ دوكلاتى».

ئىشلەشنى كۆرسىتىدۇ) مەجبۇر قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن خوجايىنلار ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىست ئوتتۇرىسىدىكى ئۆچمەنلىكنى قوزغاپ، دىن، ئەخلاق ۋە ئىجتىمائىي تەرتىپكە زىيان يەتكۈزىدىغان ئۆلگە يارىتىدۇ... كومىتېت مۇنداق قارايدۇ، ئىش كۈنىنى 12 سائەتتىن ئارتۇق ئۇزارتىش — ئىشچىلارنىڭ ئائىلە تۇرمۇشى ۋە شەخسىي تۇرمۇشىغا ۋەھشىيلەرچە دەخلى-تەرۇز يەتكۈزگەنلىك، بۇ ھال بىر ئەرنىڭ ئائىلىسىگە دەخلى-تەرۇز يەتكۈزۈش بولۇپ، بۇ ئەرنى بىر ئوغۇل، ئاكا-ئۇكا، ئەر ۋە ئاتىنىڭ ئورۇنداشقا تېگىشلىك ئائىلە بۇرچىنى ئادا قىلالمايدىغان قىلىپ قويىدۇ، ھەتتا ئەخلاق جەھەتتە ئىنتايىن بەختسىزلىك كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. 12 سائەتتىن ئارتۇق داۋام قىلىدىغان ئەمگەك ئىشچىلارنىڭ سالامەتلىكىگە زىيان يەتكۈزۈپ، ئىشچىلارنىڭ بالدۇر ئاجىزلىشىپ كېتىشى ۋە بالدۇر ئۆلۈپ كېتىشىگە سەۋەبچى بولىدۇ، شۇ سەۋەبتىن، ئىشچىلار ئائىلىسىگە بەختسىزلىك كېلىدۇ، دەل زۆرۈر پەيتتە، ئائىلىنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالىدىغان ۋە ئائىلىگە يار-يۆلەك بولىدىغان ئائىلە باشلىقىدىن مەھرۇم قىلىنىدۇ.» (85)

يۇقىرىدىكى ئەھۋال ئىرېلاندىيەدىكى ئەھۋاللاردۇر. دېڭىز بوغۇزىنىڭ نېرىقى قىرغىقىدىكى شوتلاندىيەدە، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى (يەنى دېھقانلار) ئەڭ قاتتىق سوغۇق كۈنلەردىمۇ ھەر كۈنى 13-14 سائەت ئىشلەيدىغانلىقىنى، يەكشەنبە كۈنلىرىمۇ تۆت سائەت ئارتۇق ئىشلەيدىغانلىقىنى پاش قىلغان (بۇ شەببات كۈنلىرىدە [208] گېپىدە تۇرىدىغان دۆلەتقۇ!) . (86) شۇ چاغدا،

(85) «يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش.»

(86) 1866-يىل 1-ئاينىڭ 5-كۈنى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى گلاسگوۋ ئەتراپىدىكى لاسۋادېدا ئۆتكۈزگەن ئاممىۋى يىغىلىش. (1866-يىل 1-ئاينىڭ 13-كونىدىكى «ئىشچى ئاقلىغۇچىلار گېزىتى»گە قاراڭ) 1865-يىلىنىڭ ئاخىرىدىن بۇيان يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى — ئەڭ باشتا شوتلاندىيەدە — ئارىسىدا ئىشچىلار بىرلەشمىسىنىڭ قۇرۇلغانلىقى بىر قېتىملىق تارىخىي ۋەقە ھېسابلىنىدۇ. ئەنگلىيەدە ئەڭ كۆپ زۇلۇمغا ئۇچرىغان يېزا ئىگىلىك رايونىنىڭ بىرى بولغان بۇككىڭخام ۋىلايىتىدە ياللانما ئىشچىلار 1867-يىل 3-ئايدا بىر قېتىم چوڭ ئىش تاشلاپ، ھەپتىلىك ئىش ھەققىنى 9-10 شىللىڭدىن 12 شىللىڭغا ئۆستۈرۈپ بېرىشنى تەلەپ قىلغان. (بۇ ۋەقەلەردىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك پرولېتارىياتىنىڭ ھەرىكىتى [209]، ئۇلارنىڭ 1830-يىلىدىن كېيىنكى كۈچلۈك نامايىش ھەرىكەتلىرى باستۇرۇۋېتىلگەندىن كېيىن، بولۇپمۇ نامراتلارنى قوغداش توغرىسىدىكى يېڭى قانۇنى يولغا قويۇلغاندىن بۇيان ئۇزۇل-كېسىل



لوندوندىكى چوڭ زاسپداتىللار ئۆمىكىنىڭ ئالدىدا ئۈچ نەپەر تۆمۈريول ئىشچىسى: پويىز باشلىقى، شوپۇر، سىگنالچى تۇراتتى. بىر قېتىملىق ئېچىنىشلىق پويىز قاتناش ھادىسىسى بىرقانچە يۈز يولۇچىنى ئۇ دۇنياغا يوللىغانىدى. شۇ بەختسىزلىك ھادىسىسىنىڭ كېلىپ چىقىشىغا بۇ بىرقانچە تۆمۈريول ئىشچىسىنىڭ بىپەرۋالىق قىلغانلىقى سەۋەب بولغانىدى. ئۇلار زاسپداتىللار ئالدىدا بىر ئېغىزدىن مۇنداق دەيدۇ: بۇنىڭدىن 10-12 يىل بۇرۇن بىز ھەر كۈنى 8 سائەت ئىشلەيتتۇق. لېكىن يېقىنقى 5-6 يىل ئىچىدە ئىش ۋاقتى 14-18 سائەت، ھەتتا 20 سائەتكە ئۇزارتىلدى، لېكىن يولۇچىلار بەك تىقما-تىقما بولۇپ كەتكەن چاغلاردا، مەسىلەن، ساياھەت پەسلىدە بىز كۆپىنچە ھاللاردا ئۇدا 40-50 سائەت ئىشلەيمىز. بىراق بىز ئادەتتىكى ئادەم-دە، دىۋە ئەمەس-تە. بىزنىڭ كۈچىمىز سەرپ قىلىنىپ بەلگىلىك چەككە يەتكەندە يارىماس بولۇپ، پۈتۈن بەدىنىمىز ئۇيۇشۇپ، بېشىمىز قېيىپ، كۆزىمىز قاراڭغۇلىشىپ كېتىدۇ. لېكىن ئەڭ «ئىززەتلىك برىتانىيە زاسپداتىللىرى»نىڭ بىزگە بەرگەن جاۋابىدا «قاتىل» دەپ ھۆكۈم قىلىنىپ، سەييارە سوت كوللېگىيەسىنىڭ قاراپ چىقىشىغا تاپشۇرۇپ بېرىلىمىز ھەمدە ھۆكۈمگە قوشۇمچە بىر ماددا يېزىلىپ، ئۇنىڭدا ياخشى ئارزۇ ئىپادىلىنىپ، تۆمۈريول ماگنىتلىرىنىڭ كەلگۈسىدە زۆرۈر ساندا «ئەمگەك كۈچى» سېتىۋالغاندا سېخىيراق بولۇشى، سېتىۋالغان

بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىغان بولسىمۇ، ئەمما 60-يىللارغا كەلگەندە، بۇ ھەرىكەت يەنە يېڭىۋاشتىن باش كۆتۈردى ھەمدە ئاخىرقى ھېسابتا 1872-يىلى يېڭى دەۋرگە قەدەم قويدى [210]. مەن 2-كىتابتا بۇ مەسىلە ئۈستىدە يەنە توختىلىپ ئۆتىمەن [211] ھەمدە 1867-يىلىدىن كېيىن ئېلان قىلىنغان ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدىكى كۆك تاشلىق كىتاب [11] ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتىمەن. ئۈچىنچى نەشرىگە قوشۇمچە.)

ئەمگەك كۈچىنى شورىغاندا «نەپسىنى يىغىش» ، «ئۆزىنى تۇتۇۋېلىش» ياكى «قانائەتچان» بولۇشى لازىملىقى ئۇمىد قىلىنغان . [87]

كەسىپ ، ياش-قۇرامى ، جىنسى ئوخشاش بولمىغان بىر توپ ھەر خىل ئىشچىلار بەس-بەستە بىزگە يوپۇرۇلۇپ كەلمەكتە ، ئۇلار ئوددىسېي تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن ئادەملەرنىڭ ئەرۋاھىدىكىدىنمۇ يامان ئەلپازدا ئىدى . ئۇلار قولتۇقلىرىغا قىسىۋالغان كۆك تاشلىق كىتابقا قارىماي تۇرۇپمۇ ، بىر قاراش بىلەن ئۇلار شۇغۇللىنىۋاتقان ئەمگەكنىڭ نەقەدەر ئېغىرلىقىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ . ھازىر بىز بۇ بىر توپ كىشىلەر ئىچىدىن بىرى ، ئايال مودا كىيىم ئىشچىسىنى ، يەنە بىرى ، تۆمۈرچىنى تاللاپ سېلىشتۇرساق ، بۇ ئىككى خىل كىشىلەرنىڭ روشەن سېلىشتۇرمىسى كاپىتال ئالدىدا ھەممە ئادەمنىڭ باراۋەر بولىدىغانلىقىنى ئېنىق كۆرسىتىپ

(87) 1866-يىل 1-ئاينىڭ 20-كۈنىدىكى «رېينولد خەۋىرى»گە قاراڭ. بۇ ھەپتىلىك گېزىتتە ھەر ھەپتىدە «كىشىنى ھاڭ-تاڭ قالدۇرىدىغان تېما» مەسىلەن «قورقۇنچلۇق بالا-قازا»، «كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان پاجىئە» ۋەھاكازالار بىلەن تۆمۈريولدا يېڭىدىن يۈز بەرگەن پاجىئەلەرنى خەۋەر قىلىدۇ. شىمالىي ستاففورد تۆموريول لىنىيىسىدىكى بىر ئىشچى بۇ ھەقتە مۇلاھىزە يۈرگۈزۈپ مۇنداق دېگەن: «ھەممىگە مەلۇمكى، شوپۇر بىلەن كوچېگار ئازراقلا بىخەستەلىك قىلسا، ئېغىر ئاقىۋەت كېلىپ چىقىدۇ. بۇنداق سوغۇق كۈنلەردە، ئىش ۋاقتىنى ھەددىدىن زىيادە ئۇزارتىپ، ئازراقمۇ ئارام ئېلىش پۇرسىتى بەرمىسە، بۇنداق يامان ئاقىۋەت چىقماي قالامتىمۇ؟ بىز ھەر كۈنى يۈز بېرىپ تۇرىدىغان مۇنداق بىر مىسالنى ئالايلى: ئۆتكەن دۈشەنبە كۈنى كوچېگار سەھەردىلا ئىشقا بېرىپ، 14 سائەت 50 مىنۇت ئىشلەپ ئىشتىن چۈشىدۇ. ئۇ بىر يۇتۇم چاينى ئىچىپ بولالماستىن تۇرۇپ، يەنە ئىشقا چاقىرىلىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئۇ ئۇدا 29 سائەت 15 مىنۇت ئىشلەيدۇ. بۇ بىر ھەپتىنىڭ قالغان كۈنلىرىدە بولسا ئۇ چارشەنبە كۈنى 15 سائەت، پەيشەنبە كۈنى 15 سائەت 35 مىنۇت، جۈمە كۈنى 14 يېرىم سائەت، شەنبە كۈنى 14 سائەت 10 مىنۇت ئىشلەپ، بىر ھەپتىدە جەمئىي 88 سائەت 30 مىنۇت ئىشلىدى. بۇنىڭدىن شۇنى تەسەۋۋۇر قىلىشقا بولىدۇكى، ئۇ 6 ئىش كۈنىگە ئىش ھەققى ئالغان چاغدا ئۇ بۇنىڭدىن تولىمۇ ھەيرانلىق ھېس قىلدى. ئۇ يېڭى ئىشچى بولغىنى ئۈچۈن، بىر ئىش كۈنىنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى چۈشەنمەي بېرىشنى سورىدى، ئۇنىڭغا 13 سائەت بىر ئىش كۈنى، يەنە 78 سائەت بىر ھەپتىلىك ئىش كۈنى ھېسابلىنىدۇ، دەپ جاۋاب بېرىلدى. لېكىن، ئارتۇق ئىشلەنگەن 10 سائەت 30 مىنۇتنىڭ ھەققى قانداق ھېسابلىنىدۇ؟ ئۇ ئۇزاق تالاش-تارتىش قىلغاندىن كېيىن، ئاخىر ئۇنىڭغا 10 پېنس (10 گىروشېن) قوشۇپ بېرىلدى». (1866-يىل 2-ئاينىڭ 4-كۈنىدىكى «رېينولد خەۋىرى»)



بېرىدۇ .

1863-يىل 6-ئاينىڭ ئاخىرىدا ، لوندوندا چىقىدىغان گېزىتنىڭ ھەممىسىدىلا «كىشىنى ھاڭ-تاڭ قالدۇرىدىغان» «ھەددىدىن تاشقىرى ئىشلەشتىن كەلگەن ئۆلۈم» دېگەن تېمىدا بىر خەۋەر بېسىلدى ، خەۋەردە 20 ياشلىق ئايال مودا كىيىم ئىشچىسى مېرى ئېن ۋالكلېينىڭ قانداق ئۆلگەنلىكى خەۋەر قىلىنغان . بۇ قىز ناھايىتى مەشھۇر ئوردا مودا كىيىم دۇكىنىدا ئىشلەپ ، ئېلىزا دېگەن چىرايلىق نام بىلەن ئاتالغان بىر ئايال خوجايىنىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشىغا ئۇچرىغان . بۇ يەردە بىز دائىم ئېيتىپ كېلىۋاتقان ھېلىقى كونا ھېكايىگە دۇچ كېلىمىز . [88] بۇ تىككۈچىلىك دۇكىنىدىكى قىزلار ھەر كۈنى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 16 يېرىم سائەت ، ئالدىراش پەسىللەردە ئۇلار ھەمىشە 30 سائەتلەپ ئىشلىگەن ، ئۇلار «كۈچتىن كېتىپ» قالغاندا ۋاقتى-ۋاقتىدا شېررى ، پورت ئۈزۈم ھارىقى ياكى قەھۋە ئىچىپ دەرمانغا كېلىپ تۇرغان . شۇنداق چاغلار دەل ئالدىراشلىق مەزگىل ئەڭ يۇقىرى پەللىگە كۆتۈرۈلگەن چاغ بولغان . يېڭىلا چەت ئەلدىن كەلتۈرۈلگەن مەلىكە ۋېلسىينى ① كۈتۈۋېلىش ئۈچۈن ، قىزلار ئېسىلزادە خانىملارغا ناھايىتى تېزلىكتە تانسىلىق چىرايلىق كىيىملەرنى تىكىشى كېرەك ئىدى . مېرى ئېن ۋالكلىي باشقا 60 قىز بىلەن بىللە ئۇدا 26 يېرىم سائەت ئىشلىگەن ، ھاۋا ئۆتۈشۈش ئېھتىياج مىقدارىنىڭ $\frac{1}{3}$ گىمۇ يەتمەيدىغان بىر ئېغىزلىق ئۆيدە 30 كىشى سىغدىلىپ ئىشلىگەن ، كېچىسى تاختاي بىلەن توسۇلغان ،

(88) ف • ئېنگېلس «ئەنگلىيىدىكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى»، 253-254-بەتلەرگە قاراڭ.[202]

① بۇ يەردە ئالېكساندرانى كۆرسىتىدۇ . — تۈزگۈچىدىن

ھاۋا ئۆتۈشمەيدىغان ئۆيلەردە بىر كارىۋاتتا ئىككى كىشى ياتقان . (89) بۇ لوندوندىكى بىرقەدەر ياخشى ھېسابلانغان مودا كىيىم دۇكانلىرىنىڭ بىرى بولغان . مېرى ئىن ۋالكلىي جۈمە كۈنى كېسەل بولۇپ ، يەكشەنبە كۈنى ئۆلۈپ كەتكەن ، ئۇنىڭ ئەڭ ئاخىرقى مۇراسىم كىيىمىنى تىكىپ بولالمىغانلىقىدىن ئايال خوجايىن ئېلىزا ناھايىتى ھەيران قالغان . دوختۇر كېيس ئەپەندى چاقىرتىلغاندا بەك كېچىكىپ كەتكەن بولۇپ ، ئۇ ئۇدۇللا جەسەتنى تەكشۈرگۈچى زاسېداتېللار ئۆمىكىگە ئىسپاتلاپ مۇنداق دېگەن :

(89) سەھىيە ئىدارىسىدىكى دوختۇر لېتبىيى شۇ ۋاقىتتا مۇنداق دېگەن: «چوڭلار ياتاق ئۆيىدە كەم دېگەندە 300 كۇب فۇت، تۇرمۇش ئۆيىدە كەم دېگەندە 500 كۇب فۇت ھاۋا بولۇشى كېرەك»، لوندوندىكى بىر دوختۇرخانىنىڭ مۇدىر دوختۇرى رىچاردسىن مۇنداق دېگەن: «ھەر خىل ئايال ماشىنىچىلار—ئايال مودا كىيىم ئىشچىسى، ئايال كىيىم-كېچەك ئىشچىسى، ئاددىي ئايال پىچىمچى مۇنداق ئۈچ خىل ئاپەتكە، يەنى ھەددىدىن تاشقىرى ئەمگەك، ھاۋا يېتىشمەسلىك، ئوزۇقلۇق يېتىشمەسلىك ياكى ھەزىم قىلىش ناچار بولۇشتەك ئاپەتكە دۇچ كېلىدۇ. ئومۇملاشتۇرۇپ ئېيتقاندا، بۇنداق ئەمگەك مەيلى قانداق بولمىسۇن ئەرلەرگە قارىغاندا ئاياللارغا تېخىمۇ مۇۋاپىق كېلىدۇ. بۇ خىل كەسىپنىڭ بەختسىزلىكى شۇ يەردىكى، ئۇنى بولۇپمۇ پايتەختتە 26 كاپىتالىست مونوپول قىلىۋالغان، بۇ كاپىتالىستلار كاپىتال يارىتىپ بەرگەن ھوقۇق ۋە تەسىرىدىن پايدىلىنىپ، ئەمگەكتىن تېجەپ قالىدۇ (ئۇ ئەمگەك كۈچىنى ئىسراپ قىلىش ئورنىغا راسخوتنى تېجەپ قېلىشنى مەقسەت قىلىدۇ) . پۈتكۈل ئايال ماشىنىچىلار سىنىپى ئىچىدە كىشىلەر كاپىتالىستنىڭ بۇ خىل ھوقۇقىنى ھېس قىلىپ يەتتى. ئەگەر بىر ئايال كىيىم-كېچەك ئىشچىسى بەزى خېرىدارلارنى ئۆزىگە قارىتىۋالسا، ئۇنداقتا رىقابەت تۈپەيلىدىن، ئۇ ئۆيىدە جان تىكىپ ئىشلىگەندىلا، ئاندىن خېرىدارلارنى تۇتۇپ قالالايدۇ، بەلكى ئۇ ئۆزىنىڭ ياردەمچىسى مۇقەررەر تۈردە ئوخشاشلا ھەددىدىن زىيادە ئىشلەشكە رىغبەتلەندۈرىدۇ. ئەگەر ئۇ تىجارەتنى قولغا كەلتۈرەلمىسە، ياكى قايتا مۇستەقىل تىجارەت قىلالمىسا، ئۇ بىرەر كىيىم تىكىش دۇكىنىغا بېرىپ ئىشلەيدۇ، ئۇ دۇكاندا ئىش ئانچە يەڭگىل بولمىسىمۇ، لېكىن كىرىم كاپالىتكە ئىگە بولىدۇ. ئۇ مۇشۇنداق ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغاندا، ساپ قولغا ئايلىنىپ قېلىپ، جەمئىيەت تەشۋىشىگە ئەگىشىپ سەرگەردان بولىدۇ؛ ئۇ بەزىدە كىچىك ئۆيىدە ئولتۇرۇۋېرىپ ئاچ قالىدۇ ياكى ئاچ قىلىش ھالىتىگە بېرىپ قالىدۇ؛ بەزىدە يەنە ھاۋاسى تىنجىقلىشىپ كەتكەنلىكتىن نەپەس ئېلىشمۇ قىيىنلىشىپ كەتكەن ئىش ئورنىدا بىر كۈندە 15–16 سائەت، ھەتتا 18 سائەت ئىشلەيدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇنىڭ يېگەن غىزاسى ياخشى بولغان تەقدىردىمۇ، ساپ ھاۋانىڭ يېتىشمەسلىكىدىن ئۇ غىزانى ھەزىم قىلالمايدۇ. ھاۋانىڭ ناچارلىقىدىنلا پەيدا بولۇۋاتقان ئۆپكە كېسىلىنىڭ قۇربانلىرىمۇ ئەنە شۇ كىشىلەر بولىدۇ.» (دوختۇر رىچاردسىن «ئەمگەك ۋە ھەددىدىن زىيادە ئەمگەك»، 1863-يىل 7-ئاينىڭ 18-كۈنىدىكى «ئىجتىمائىي پەنلەر ئوبزورى»غا بېسىلغان)



«مېرى ئىن ۋالكلىينىڭ ئۆلۈپ كېتىشىگە ھەددىدىن زىيادە قىستا-قىستاڭ بولغان ئىشخانىدا ئىشلىگەن ۋاقتىنىڭ بەك ئۇزۇن بولۇشى ۋە ھاۋا ئۆتۈشمەيدىغان تار ياتاقتا يېتىشى سەۋەب بولغان .»

دوختۇرغا ئورۇنلۇق سۆزلەشنى ئۆگىتىش ئۈچۈن ، جەسەتنى تەكشۈرگۈچى زاسېداتېللار ئۆمىكى مۇنداق دېگەن :

«ئۆلگۈچى سەكتە بولۇپ ئۆلگەن، لېكىن ئىشچىلار بىلەن لىق تولغان ئىشخانىدا ھەددىدىن تاشقىرى ئىشلەش ۋەھاكازالارنىڭ ئۇنىڭ ئۆلۈشىنى تېزلىتىپ قويۇش ئېھتىماللىقىدىن ئەندىشە قىلىشىنىڭمۇ ئاساسى بار.»

ئەركىن سودا نەزەرىيىچىلىرى كوبدېن ۋە بلايتنىڭ ئورگان گېزىتى «تاڭ يۇلتۇزى» گېزىتى : «بىزنىڭ ئاق تەنلىك قۇللىرىمىز ئۆلگۈچە ئىشلەپ گۆرگە كىرىپ كېتىدۇ ، ئۇن-تىنسىز ئاجىزلاپ ئۆلۈپ كېتىدۇ» دەپ ۋايسىغان . (90)

(90) 1863-يىل 6-ئاينىڭ 23-كۈنىدىكى «تاڭ يۇلتۇزى» گېزىتىگە قاراڭ. «تىمېس» گېزىتى بۇ ۋەقەدىن پايدىلىنىپ بلايت قاتارلىقلارغا قارشى تۇرۇپ، ئامېرىكا قۇلدارلىرىنى ئاقلىدى. مەزكۇر گېزىتتە مۇنداق يېزىلغان: «بىزنىڭ ئارىمىزدىكى نۇرغۇن كىشىلەر مۇنداق قارايدۇ، بىز ئۆز دۆلىتىمىزدىكى ياش ئاياللارنى قامچىلاشنىڭ ئورنىغا ئاچلىق بىلەن ئازابلاپ، ئۇلارنى ئۆلگۈچە ئىشلىتىمىز دەيدىكەنمىز، ئۇنداقتا، قۇلدار بولۇپ تۆرەلگەن، ھېچبولمىغاندا ئۆز قۇللىرىنى ياخشى بېقىپ، ئۇلاردىن مۇۋاپىق ئىشلەشنى تەلەپ قىلىۋاتقان قەبىلىلەرگە غەزەپ ئوتى چېچىشقا ھېچ ھەققىمىز يوق». (1863-يىل 7-ئاينىڭ 2-كۈنىدىكى «تىمېس» گېزىتى) تورىچىلارنىڭ «توغ» گېزىتىمۇ ئوخشاشلا باستېر نېۋمان خوللىدىن كايىپ مۇنداق دېگەن: «ئۇ قۇلدارلارنى دىندىن چىقارغان بولسىمۇ، ئەمما بىر ئىت بېقىۋېلىشقا بولىدىغان پۇل بىلەن لوندوندىكى كىراكەش ۋە بېلەت ساتقۇچىلارنى ھەر كۈنى 16 سائەت ئىشلەشكە مەجبۇر قىلغان ئالىيجانابلار بىلەن بىللە ئىبادەت قىلىدۇ». ئاخىرى پەيغەمبەر توماس كارلىل ئەپەندى سۆز قىلىپ، مەن بۇ ئەپەندى توغرىسىدا 1850-يىلىلا: «تالانت يوقىلىپ، چوقۇنۇشلا قېپقالدى» دەپ يازغانىدىم، [212] دېدى. كارلىل ئەپەندى بۇ قىسقىغىنا كىنايىسىدە ھازىرقى زامان تارىخىدىكى بىردىنبىر زور ۋەقەنى، يەنى ئامېرىكا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشىنى [8] شىمالدىكى پېتېرنىڭ ئىشچىلارنى «كۈنلەپ» ياللىشى، جەنۇبتىكى پاۋېلنىڭ «ئۆمۈرلۈك» ياللىشى تۈپەيلىدىن كېلىپ چىققان شىمالدىكى پېتېرنىڭ بار كۈچى بىلەن جەنۇبتىكى پاۋېلنىڭ بېشىنى يەنجىش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان ئۇرۇشى دەۋالدى. («بىخلىنىۋاتقان

«ئۆلگۈچە ئىشلەش—نۆۋەتتە ئومۇميۈزلۈك ساقلىنىۋاتقان ئەھۋال، بۇ مودا كىيىم دۇكىنىدا شۇنداق بولۇپلا قالماستىن، بەلكى نۇرغۇن جايلاردا، تىجارەت جانلىنىپ كەتكەن ھەممىلا جايدا شۇنداق... بىز تۆمۈرچىنى مىسال كەلتۈرەيلى، ئەگەر شائىرلارنىڭ سۆزىگە ئىشەنسەك، دۇنيادا تۆمۈرچىگە ئوخشاش ساغلام، خۇشچاقچاق كىشىلەر بولمىسا كېرەك. تۆمۈرچى سەھەر ئورنىدىن تۇرۇپ، كۈن چىقماستىنلا تۆمۈر سوقۇش بىلەن شۇغۇللىنىدۇ. تۆمۈرچى ھەرقانداق ئادەمگە قارىغاندا كۆپ يەيدۇ، كۆپ ئۇسسۇلۇق ئىچىدۇ، ياخشى ئۇخلايدۇ. جىسمانىي شەرتتىن ئېيتقاندا، ئەگەر ئەمگەك مۇۋاپىق بولسىلا، تۆمۈرچىنىڭ ئەھۋالى ناھايىتى ياخشى بولغان بولىدۇ. لېكىن، بىز شەھەرگە بېرىپ، بۇ قاۋۇل يىگىتلەر ئۈستىگە ئالغان ئەمگەك يۈكىگە، ئۇلارنىڭ دۆلىتىمىزدە ئۆلگەنلەر جەدۋىلىدە ئىگىلىگەن ئورنىغا نەزەر سالىدىغان بولساق، مارىبرى رايونى (لوندوندىكى ئەڭ چوڭ شەھەر رايونىنىڭ بىرى) دا، تۆمۈرچىنىڭ ھەر يىلى ئۆلۈش نىسبىتى $\frac{31}{1000}$ بولۇپ، ئەنگلىيىدىكى قۇرامىغا يەتكەن ئەرلەرنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆلۈش نىسبىتىگە قارىغاندا $\frac{11}{1000}$ يۇقىرى بولغان. تۆمۈر سوقۇش كىشىلەرنىڭ تۇغما ماھارىتى بولۇپ، ئەسلىدە بۇنىڭغا گەپ كەتمەيتتى، پەقەت زىيادە ئەمگەك تۈپەيلىدىن ئادەمنى نابۇت قىلىدىغان كەسىپكە ئايلىنىپ قالدى. تۆمۈرچى بىر كۈندە شۇنچە كۆپ بازغان ئۇرۇپ، شۇنچە كۆپ قەدەم بېسىپ، شۇنچە كۆپ قېتىم نەپەس ئېلىپ، شۇنچە كۆپ ئىشلارنى قىلىپ، ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 50 يىل ياشىشى مۇمكىن ئىدى. ھازىر ئۇنى ھەر كۈنى شۇنچە كۆپ بازغان ئۇرۇش، شۇنچە كۆپ قەدەم بېسىش، شۇنچە كۆپ قېتىم نەپەس ئېلىشقا مەجبۇرلاشنى قوشقاندا، ئۇنىڭ ھاياتىي كۈچىنى كۈندە $\frac{1}{4}$ دىن كۆپرەك خورىتىۋېتىدۇ. ئۇ كۈچىنىڭ بارىچە ئىشلەپ، نەتىجىدە بىر چەكلىك مەزگىلدە ئورۇندايدىغان ئىشنى $\frac{1}{4}$ ھەسسە ئاشۇرۇپ ئىشلىسىمۇ، لېكىن 50 ياشقىچە ياشىيالماي، 37 يېشىدىلا ئۆلۈپ كېتىدۇ.» [(91)]

ئامېرىكا ئىلىيادوسى»، 1863-يىل 8-ئايدا «ماك مىللان ژۇرنىلى»غا بېسىلغان) شۇنداق قىلىپ، تورىچىلارنىڭ شەھەر ياللانما ئىشچىلىرى (ھەرگىزمۇ بىزا ياللانما ئىشچىلىرى ئەمەس! )غا ھېسداشلىق قىلىشى ئاخىر كۆپۈكتەك يوقالدى. مەسىلىنىڭ يادروسى يەنىلا قۇللۇق تۈزۈمدە!

(91) دوختۇر رىچاردسىن «ئەمگەك ۋە زىيادە ئەمگەك»، 1863-يىل 7-ئاينىڭ 18-كۈنىدىكى «ئىجتىمائىي پەنلەر ئوبزورى»غا بېسىلغان.



# 4. كۈندۈزلۈك ۋە كېچىلىك ئىش. سمېنا ئالمىشىش تۈزۈمى

قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانىدىن قارىغاندا، ئۆزگەرمەس كاپىتال يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئەمگەكنى سىڭدۈرۈۋېلىش ھەمدە ھەر بىر تامچە ئەمگەكنى سىڭدۈرۈۋېلىشقا ئەگىشىپ بەلگىلىك نىسبەتتىكى قوشۇمچە ئەمگەكنى سىڭدۈرۈۋېلىش ئۈچۈنلا مەۋجۇت بولىدۇ. ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بۇنداق قىلمىسا، ئۇلارنىڭ بىكار تۇرۇپ قېلىشى كاپىتالىستلارغا پاسسىپ زىيان كەلتۈرۈپ بېرىدۇ، چۈنكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىكار تۇرۇپ قالسا كېرەكسىز ئاۋانس كاپىتالغا ئايلىنىپ قالىدۇ؛ ئۈزۈلۈپ قالغان ئىشلەپچىقىرىش ئەسلىگە كەلگەن ھامان، ئۈستىلىمە چىقىم قىلىش شەرت بولىدۇ، بۇنداق زىيان ئىجابىي زىيانغا ئايلىنىدۇ. ئىش كۈنىنى تەبىئىي كۈن چېكىدىن ئۇزارتىۋېتىش، يەنى كېچىلىك ۋاقىتقا ئۇزارتىۋېتىش بىر خىل پەسەيتىش چارىسىلا بولۇپ، ئومۇمەن قان شورىغۇچىلارنىڭ ئەمگەك قېنىنى شوراش ئارزۇسىنىلا قاندۇرىدۇ. شۇڭا، بىر كېچە-كۈندۈز 24 سائەت ئىچىدە ئەمگەكنى ئىگىلەش—كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىچكى تەلىپى. لېكىن، ئوخشاش ئەمگەك كۈچىنى كېچە-كۈندۈز توختىماستىن شۈمۈۋېلىش جىسمانىي جەھەتتىن ئېيتقاندا مۇمكىن بولمايدۇ، شۇڭا جىسمانىي جەھەتتىكى توسالغۇنى تۈگىتىش ئۈچۈن، كۈندۈزى شۈمۈۋېلىنغان ئەمگەك كۈچى بىلەن كېچىسى شۈمۈرۈۋېلىنغان ئەمگەك كۈچى ئارقىلىق سمېنا ئالمىشىپ ئىشلەشنى تەلەپ قىلىدۇ. سمېنا ئالمىشىشنىڭ ھەر خىل چارىسى بار، مەسىلەن، بىر قىسىم ئىشچىلار بۇ ھەپتىدە كۈندۈزى

ئىشلىسە، كىلەر ھەپتىسى كېچىسى ئىشلەيدۇ، ۋەھاكازالار. كۆپچىلىككە مەلۇمكى، بۇنداق سىپنا ئالمىشىش تۈزۈمى، بۇنداق سىپنا ئالمىشىش تۈزۈمىدىكى ئىگىلىك باشقۇرۇش ئۇسۇلى، ئەنگلىيە يىپ رەخت توقۇمىچىلىقى قاتارلىق تارماقلار ئۈزلۈكسىز راۋاجلىنىۋاتقان مەزگىلدە ناھايىتى كەڭ ئومۇملاشقان، ھازىر موسكۋا ئۆلكىسىنىڭ ئىگىرىش فابرىكىسىدىمۇ ناھايىتى كەڭ يولغا قويۇلدى. بۇنداق 24 سائەت ئۇدا توختىماستىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانى، بىر خىل تۈزۈم بولۇش سۈپىتى بىلەن، تاكى ھازىرغا قەدەر بۈيۈك برىتانىيەدىكى نۇرغۇن «ئەركىن» سانائەت تارماقلىرىدا، جۈملىدىن ئەنگلىيە، ۋېلسىي ۋە شوتلاندىيەدىكى تۆمۈر تاۋلاش زاۋۇتلىرى، ئېرىتىش زاۋۇتلىرى، پروكاتلاش زاۋۇتلىرى ۋە باشقا مېتاللورگىيە زاۋۇتلىرىدا ھېلىھەم ساقلانماقتا. بۇ يەردە، ئەمگەك جەريانى 6 ئىش كۈنىدە ھەر كۈنى 24 سائەت داۋام قىلغاندىن باشقا، زور كۆپ ساندىكى زاۋۇتلاردا يەكشەنبە كۈنىمۇ 24 سائەت داۋام قىلىدۇ. ئىشچىلار ئارىسىدا ئەرلەرمۇ، ئاياللارمۇ، قۇرامىغا يەتكەنلەرمۇ، بالىلارمۇ بار. 8 ياش (بەزىدە 6 ياش) تىن 18 ياشقىچە بولغان بالىلار ۋە ئۆسمۈرلەر ئىشلەيدۇ.(92) بەزى تارماقلاردا، قىزلار ۋە ئاياللارمۇ كۈنبويى ئەرلەر بىلەن بىللە ئىشلەيدۇ.(93)

(92) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى، 3-نومۇرلۇق دوكلات»، 1864-يىل لوندون نەشرى، 4-، 5-، 6-، 7-بەتلەر.

(93) «ستاففورد ۋە جەنۇبىي ۋېلسىيدا، قىزلار ۋە ئاياللار كۈندۈزىلا ئەمەس، بەلكى كېچىسىمۇ كۆمۈركان ۋە كوكۇس دۆۋىسىدە ئىشلەيدۇ. پارلامېنتقا يوللانغان دوكلاتلاردا بۇنداق ئۇسۇلنىڭ ھەممىگە



كېچىلىك ئىشنىڭ ئادەتتىكى زىيىنىنى ئېيتمايلا قويايلى.(94) كېچە-كۈندۈز 24 سائەت ئۇدا توختىماستىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانى، نامدىكى ئىش كۈنىنىڭ چېكىنى بۇزۇپ تاشلاش ئۈچۈن ئىنتايىن زور قولايلىق يارىتىپ بەردى. مەسىلەن، يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئەمگەك ئىنتايىن ئېغىر بولغان سانائەت تارماقلىرىدا ①، ھەر بىر ئىشچى ئېتىراپ قىلغان ئىش كۈنى

ئايان بولغان ئېغىر ئىللەتلەرنى ئېلىپ كېلىدىغانلىقى دائىم كۆرسىتىپ ئۆتۈلىدۇ. بۇ ئاياللار ئەرلەر بىلەن بىللە ئىشلەيدۇ، ئۇلارنى كىيىملىرىدىن پەرقلەندۈرۈشمۇ ناھايىتى قىيىنغا توختايدۇ؛ ئۇلارنىڭ ئۈستىبېشى مەينەتلىشىپ، كۆلگە مىلىنىپ كېتىدۇ. ئاياللارغا ماس كەلمەيدىغان بۇنداق كەسىپ ئاياللارنىڭ غۇرۇرىنى يوقىتىپ، مىجەز-خۇلقىنى چۈشكۈنلەشتۈرۈۋېتىدۇ.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات» 194-نومۇر، 26-بەت، «4-نومۇرلۇق دوكلات» (1865-يىل) 61-نومۇر، 13-بەتكە قاراڭ) ئەينەك زاۋۇتىدىكى ئەھۋاللارمۇ شۇنداق.

(94) بالىلارنى كېچىلىك ياللاپ ئىشلىتىدىغان بىر پولات زاۋۇتىنىڭ خوجايىنى مۇنداق دەيدۇ: «كېچىسى ئىشلەيدىغان ئۆسمۈرلەرگە كۈندۈزىمۇ ئۇخلاش ئىمكانىيىتى بولمايدۇ، ئۇلار دەم ئېلىش پۇرسىتىگە ئىگە بولالماي، ئەتىسى توختىماي ھەر تەرەپكە قاتراپ يۈرىدۇ، قارىماققا بۇ ناھايىتى تەبىئىي كۆرۈنىدۇ.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 63-نومۇلۇق، 13-بەت) بىر دوختۇر كۈن نۇرىنىڭ ئورگانىزمنى ئاسرىشى ۋە يېتىلدۈرۈشكە بولغان مۇھىملىقى ئۈستىدە توختىلىپ مۇنداق دېگەن: «كۈن نۇرى ئورگانىزمنىڭ ھەرقايسى توقۇلمىلىرىغا بىۋاسىتە تەسىر كۆرسىتىپ، ئۇنى ساغلاملاشتۇرىدۇ ۋە ئېلاستىكلاشتۇرىدۇ. ھايۋانلارنىڭ مۇسكۇللىرى مۇۋاپىق مىقداردا كۈن نۇرى تەگمىسە بوشىشىپ، ئېلاستىكلىقىنى يوقىتىدۇ، نېرۋىسىمۇ قوزغاتقۇچى ئامىللارنىڭ كەمچىل بولۇشى بىلەن بولۇشقا تېگىشلىك جىددىيلىكىنى يوقىتىپ، ھەرقايسى قىسىملىرىنىڭ يېتىلىشىمۇ توسقۇنلۇققا ئۇچرايدۇ.. . بالىلارغا كەلسەك، دائىم يېتەرلىك كۈن نۇرىنىڭ بولۇشى ھەمدە ھەر كۈنى قىسمەن ۋاقىتتا كۈن نۇرىغا بىۋاسىتە قاقلىنىشى ئۇلارنىڭ ساغلاملىقى ئۈچۈن ئىنتايىن مۇھىم. كۈن نۇرى يېمەكلىكتىن قاننىڭ ياخشى ھاسىل قىلىنىشىنى ھەمدە يېڭىدىن ھاسىل بولغان تالالىق توقۇلمىلارنىڭ مۇستەھكەملىنىشىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ. ئۇ يەنە كۆرۈش تۈيغۇ ئەزالىرىنى غىدىقلاپ، چوڭ مېڭىنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرى ئىقتىدارىنىڭ پائالىيىتىنى كۈچەيتىدۇ.» بۇ بىر ئابزاس سۆز ۋۇستېر باش دوختۇرخانىسىنىڭ مۇدىرى ۋىراچى ۋ. سترانگىي ئەپەندىنىڭ «ساغلاملىق توغرىسىدا» دېگەن (1864-يىلى)[213] ئەسىرىدىن ئېلىنغان. بۇ ۋىراچ تەكشۈرۈش كومىتېتىدىكى ۋايىت ئەپەندىگە يازغان خېتىدە مۇنداق دېگەن: «مەن ئىلگىرى لانكاشىردا كېچىسى ئىشلەشنىڭ بالىلارغا بولىدىغان تەسىرىنى كۆزىتىپ باققانىدىم. بۇ بەزى خوجايىنلارنىڭ ئادەتتە ئېيتقىنى بىلەن ئەكسىچە بولۇپ، بۇنداق ئەمگەك ناھايىتى تېزلىكتە بالىلارنىڭ سالامەتلىكىگە زىيان يەتكۈزىدۇ، دەپ قارايمەن». («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات»

① مۇشۇ تومنىڭ 454-483-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

كۆپىنچە 12 سائەت بولۇپ ، مەيلى كېچىسى ياكى كۈندۈزى ئىشلىسۇن شۇنداق بولاتتى . لېكىن ، نۇرغۇن سورۇنلاردا ، بۇ چەكتىن ئېشىپ كەتكەن زىيادە ئەمگەكنى ئەنگلىيە ھۆكۈمەت تەرەپنىڭ دوكلاتىدىكى سۆزلەر بىلەن ئېيتقاندا ، «ھەقىقەتەنمۇ قورقۇنچلۇق »[95] . دوكلاتتا مۇنداق دېيىلگەن :

«ھېسسىياتى بار ھەرقانداق كىشى گۇۋاھلىق سۆزىدە ئوتتۇرىغا قويۇلغان 9—12 ياشلىق باللار ئۇستىگە ئالغان ئەمگەك مىقدارىنى ئويلاپ يەتكەندە، ئاتا-ئانىلار ۋە خوجايىنلارنىڭ ھوقۇقىنى بۇنداق كەلسە-كەلمەس ئىشلىتىشكە يول قويۇشقا بولمايدۇ، دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىدۇ.»[96]

«باللارنى كېچە-كۈندۈز نۆۋەت بىلەن ئىشقا سېلىش چارىسى، مەيلى ئالدىراش مەزگىلدە بولسۇن ياكى ئادەتتىكى ۋاقىتلاردا بولسۇن، ئىش كۈنىنى چەكسىز ئۇزارتىۋېتىدۇ. بۇنداق ئۇزارتىۋېتىشكە نۇرغۇن سورۇنلاردا ھەيران قېلىش بۇياقتا تۇرسۇن، بەلكى كىشىنىڭ ئىشەنگۈسىمۇ كەلمەيدۇ. بەزىدە بەزى باللار نائىلاجلىقتىن مەلۇم سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن سمېنا ئۆتكۈزۈۋېلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. بۇ چاغدا، ئىشتىن چۈشىدىغان بىر ياكى بىرقانچە بالا قېپقېلىپ بوش ئورۇننى تولدۇرىدۇ. بۇ چارىنى ھەممە ئادەم بىلىدۇ، بىر قېتىم پروكاتلاش زاۋۇتىنىڭ دىرېكتورىغا ئىشقا چىقمىغان باللارنىڭ ئورنىنى كىم ئالىدۇ، دېسەم، ئۇ: ‹بىلىپ تۇرۇپتىمەنكى، بۇ مەسىلە ماڭا قانچىلىك ئايان بولسا، سىزگىمۇ شۇنچىلىك ئايان›، دەپ جاۋاب بېرىپ، قىلچە ئىككىلەنمەستىن بۇقىرىقى پاكىتنى ئېتىراپ قىلدى.»[97]

284-نومۇرلۇق، 55-بەت) بۇنداق شەيئىلەرمۇ ئەستايىدىل مۇھاكىمە قىلىشنىڭ ئوبيېكتى بولۇپ قالدى. بۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىستلارنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ مالايلىرىنىڭ «چوڭ مېڭە ئىقتىدارى»غا قانداق تەسىر قىلىدىغانلىقىنى تېخىمۇ ياخشى كۆرسىتىپ بېرىدۇ».

(95) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 57-نومۇرلۇق، 12-بەت.

(96) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 58-نومۇرلۇق، 12- بەت.

(97) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 58-نومۇرلۇق، 12-بەت.



«بىر پروكاتلاش زاۋۇتىنىڭ نامدىكى ئىش كۈنى ئەتىگەن سائەت 6دىن كەچ سائەت 5 يېرىمغىچە بولۇپ، بىر بالا ھەر ھەپتىدە كەم دېگەندە 4كېچە داۋامىدا ئىككىنچى كۈنى كەچ سائەت 8 يېرىمغىچە ئىشلىگەن... شۇنداق قىلىپ، ئىزچىل تۇردە 6 ئاي ئىشلىگەن.» «يەنە بىر 9 ياشلىق بالا بەزىدە ھەر سمېنىدا 12 سائەتتىن ئۇدا 3 سمېنا ئىشلىگەن؛ 10 ياشقا كىرگەندە، بەزىدە ئۇدا ئىككى كېچە-كۈندۈز ئىشلىگەن»، «ئۈچىنچى بالا بۇ يىل 10 ياشقا كىرگەن بولۇپ، ھەر ھەپتىدە ئۈچ كۈن ئەتىگەن سائەت ئالتىدىن تاكى كەچ سائەت 12 گىچە ئىشلىگەن، قالغان كۈنلىرى بولسا كەچ سائەت توققۇزغىچە ئىشلىگەن.» «تۆتىنچى بالا بۇ يىل 13 ياشقا كىرگەن بولۇپ، پۈتۈن ھەپتىدە چۈشتىن كېيىن سائەت ئالتىدىن ئىككىنچى كۈنى سائەت 12 گىچە ئىشلىگەن، بەزىدە ئۇدا ئۈچ سمېنا، مەسىلەن، دۈشەنبە كۈنى ئەتىگەندىن تاكى سەيشەنبە كۈنى كېچىسىگىچە ئىشلىگەن.» «بەشىنچى بالا بۇ يىل 12 ياشقا كىرگەن بولۇپ، ستاۋېلى چويۇن زاۋۇتىدا ئۇدا 14 كۈن ئەتىگەن سائەت ئالتىدىن كەچ سائەت 12 گىچە ئىشلەپ، ئەمدى ئىش قىلالمايدىغان بولۇپ قالغان». 9 ياشلىق گېئورگى ئاللىنسۇورت مۇنداق دەيدۇ: «مەن ئۆتكەن جۈمە كۈنى كەلگەن. بىز ئىككىنچى كۈنى ئەتىگەن سائەت ئۈچتە ئىشقا چىقىدىغان بولغاچقا، بۇ يەردە قونۇپ قالدىم. ئۆيۈمنىڭ ئارىلىقى بۇ يەرگە بەش مىل كېلىدۇ. مەن ئاستىمغا تېرە پەرتۇقنى سېلىپ، ئۈستۈمگە كالتە كەمزۇلىمنى يېپىپ پول ئۈستىدە يېتىپ قالدىم. كېيىنكى ئىككى كۈندە ئەتىگەن سائەت ئالتىدە ئىشقا چىقتىم. ھەي! بۇ جاي ئەجەبمۇ ئىسسىق ئىكەن! بۇ يەرگە كېلىشتىن ئىلگىرى ساقمۇساق بىر يىل دومنا پېچتا ئىشلىگەن. ئۇ يېزىدىكى ئىنتايىن چوڭ بىر زاۋۇت بولۇپ، ئۇ يەردە شەنبە كۈنلىرىمۇ ئەتىگەن سائەت ئۈچتە ئىشقا چىقاتتىم، ياخشى يېرى، ئۆيگە يېقىن بولغان، بۇ يەر ئارىلىق يىراق بولمىغاچقا، ئۆيگە قايتىپ ئۇخلىيالايتتىم. باشقا كۈنلەردە، ئەتىگەن سائەت 6دە ئىشقا چىقىپ، كەچ سائەت 6دە ياكى 7دە ئىشتىن چۈشەتتىم.» ئەنە شۇنداق، ۋەھاكازالار.[98]

(98) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» (1865-يىل) 58-نومۇرلۇق، 13-بەت. ئەلۋەتتە، بۇ «ئەمگەك كۈچلىرى»نىڭ مەدەنىيەت سەۋىيىسى ئۇلارنىڭ بىر تەكشۈرۈش ھەيئىتى بىلەن تۆۋەندە سۆزلەشكەن چاغدىكى قىياپىتىگە ئوخشايدۇ! 12 ياشلىق يېرمى خېيىنس مۇنداق دەيدۇ: «تۆتنىڭ تۆت ھەسسىسى سەككىز بولىدۇ، تۆت يەردە تۆت 16 بولىدۇ... بارلىق پۇل ۋە ئالتۇن پادىشاھنىڭ. بىزدە بىر پادىشاھ بار، بۇ پادىشاھ خوتۇن كىشىكەن، ئۇنى مەلىكە ئالېكساندىرا دەيدىكەن. بۇ مەلىكە ئايال پادىشاھنىڭ ئوغلىغا ياتلىق

## ھازىر بىز بۇنداق 24 سائەتلىك تۈزۈمنى كاپىتالنىڭ ئۆزى

بوپتۇ. مەلىكە ئەر ئىكەن.» 12 ياشلىق ۋىلىيام تورنېر مۇنداق دەيدۇ: «مەن ئەنگلىيىدە تۇرۇۋاتىمەن. شۇنداق بىر دۆلەتنىڭ بارلىقىنى ئويلايمەنۇ، ئەمما ئىلگىرى ئۇنى زادىلا بىلمەيدىكەنمەن». 14 ياشلىق جون مورس مۇنداق دەيدۇ: «ئالەمنى خۇدا ياراتقانىكەن، ھەممە ئادەم سۇدا غەرق بولۇپ كېتىپ، بىرلا ئادەم ھايات قالىدىكەن. بۇ ئادەم بىر كىچىك قۇش ئىكەن». 15 ياشلىق ۋىلىيام سىمت مۇنداق دەيدۇ: «خۇدا ئەرلەرنى ياراتقان، ئەرلەر ئاياللارنى ياراتقان.» 15 ياشلىق ئېدۋارد تايلور مۇنداق دەيدۇ: «مەن لوندون توغرىسىدا ھېچنەرسە بىلمەيمەن.» 17 ياشلىق ھېنرى ماتېۋمان مۇنداق دەيدۇ: «مەن بەزىدە چېركاۋغا بارىمەن... ئۇلار ۋەز ئېيتقاندا، ئەيسا خرىست دېيىلىدىغان بىر ئىسىمنى تىلغا ئېلىشىدۇ، قالغانلىرىنىڭ ئىسمىنى دەپ بېرەلمەيمەن، ئەيسا خرىستنىڭ نېمە ئىش ئىكەنلىكى توغرىسىدىمۇ بىر نېمە دېيەلمەيمەن. ئۇ باشقىلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن بولماستىن، بەلكى ئادەتتىكى ئادەمگە ئوخشاش ئۆلگەن. ئۇنىڭ باشقىلاردىن ئازراق ئوخشىمايدىغان يېرى بار، چۈنكى ئۇ دىنغا ئازراق ئېتىقاد قىلىدۇ، باشقىلار ئېتىقاد قىلمايدۇ». (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 74-نومۇرلۇق، 15-بەت) «شەيتان ياخشى ئادەم ئىكەن. مەن ئۇنىڭ نەدە تۇرۇۋاتقانلىقىنى بىلمەيمەن. خرىست يامان ئادەم ئىكەن». «بۇ (10 ياشلىق) قىز خۇدا دېگەن خەتكە تىلى كەلمەي، ئۇنى ئىشت دەپ ئوقۇيدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئايال پادىشاھنىڭ ئىسمىنىمۇ① بىلمەيدۇ». («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل 55-بەت 278-نومۇرلۇق) يۇقىرىدا بايان قىلىنغان مېتاللورگىيە زاۋۇتلىرىدا يولغا قويۇلغان تۈزۈم ئەينەك، قەغەز زاۋۇتلىرىدىمۇ كەڭ ئومۇملاشقان. ماشىنا بىلەن قەغەز ئىشلەپچىقىرىدىغان زاۋۇتلاردا، يىرتىق لاتىلارنى تاللىغاندىن باشقا، باشقا بارلىق ئىش تەرتىپىدە ئادەت بويىچە كېچىسى ئىشلەش يولغا قويۇلغان. بەزى جايلار سمېنا ئالمىشىش تۈزۈمىدىن پايدىلىنىپ، ئادەتتە يەكشەنبە كۈنى كەچتىن باشلاپ تاكى كېيىنكى شەنبە كۈنى كېچە سائەت 12 گىچە، پۈتۈن ھەپتىدە باشتىن-ئاخىر كېچىسى ئىشلەشنى يولغا قويغان. كۈندۈزلۈك سمېنىدا ئىشلەيدىغانلار ھەر ھەپتىدە بەش كۈن 12 سائەتتىن، بىر كۈن 18 سائەتتىن ئىشلەيدۇ. كېچىلىك سمېنىدا ئىشلەيدىغانلار ھەر ھەپتىدە بەش كېچە 12 سائەتتىن، بىر كېچىسى ئالتە سائەتتىن ئىشلەيدۇ، بەزى جايلاردا ھەر بىر سمېنىدىكى ئىشچىلار نۆۋەتتە 24 سائەت ئىشلەپ، بىر كۈنى توختاپ سمېنا ئالمىشىپ ئىشلەيدۇ. بۇنىڭ ئىچىدە بىر سمېنا دۈشەنبە كۈنى ئالتە سائەت ئىشلەپ، شەنبە كۈنى 18 سائەت ئىشلەپ 24 سائەتنى تولدۇرىدۇ. بەزى جايلار بۇ ئىككىسى ئوتتۇرىسىدىكى تۈزۈمنى يولغا قويىدۇ، مەسىلەن، قەغەز ياساش ماشىنىسىدا ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنىڭ ھەممىسى بىر ھەپتىدە ھەر كۈنى 15–16 سائەت ئىشلەيدۇ. تەكشۈرۈش ھەيئىتى رود مۇنداق دەيدۇ: بۇنداق تۈزۈم 12 سائەتلىك ۋە 24 سائەتلىك سمېنا ئالمىشىش تۈزۈمىنىڭ ھەممە زىيىنىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندەك قىلىدۇ. بۇنداق كېچىلىك سمېنا تۈزۈمى شارائىتىدا ئىشلەيدىغانلار ئىچىدە 13 ياشتىن تۆۋەن بالىلار، 18 ياشتىن تۆۋەن ئۆسمۈرلەر، يەنە ئاياللارمۇ بار. 12 سائەتلىك سمېنا ئالمىشىش تۈزۈمى يولغا قويۇلغان ئەھۋالدا، بەزىدە سمېنا ئۆتكۈزۈۋالىدىغان ئادەملەر كېلەلمىسە، ئۇلار ئۇدا ئىككى سمېنا 24 سائەت ئىشلەيدۇ. گۇۋاھچىنىڭ گۇۋاھلىق سۆزى شۇنى چۈشەندۈرىدۇكى، ئوغۇل ۋە قىز بالىلار ھەمىشە سمېنا ۋە ۋاقىت قوشۇپ ئىشلەپ، كۆپىنچە ھاللاردا ئۇدا 24 سائەت، ھەتتا 36 سائەت ئىشلەيدۇ. «ئۇدا داۋام قىلىدىغان ھەم كىشىنى زېرىكتۈرىدىغان» سىلىقلاش مەشغۇلاتى بىلەن شۇغۇللىنىدىغانلار ئىچىدە 12 ياشلىق قىزلارمۇ بار، ئۇلار پۈتۈن بىر ئايدا كۈندە 14 سائەتتىن ئىشلەيدۇ، «ئۇلارغا تاماق يېيىش ئۈچۈن ئىككى قېتىم ياكى كۆپ بولغاندا ئۈچ

① بۇ يەردە ئايال پادىشاھ ۋىكتورىيىنى كۆرسىتىدۇ. ——تۈزگۈچىدىن



قانداق ئىزاھلايدىغانلىقىنى ئاڭلاپ باقايلى. ئەلۋەتتە، بۇنداق تۈزۈمنىڭ چېكىدىن ئاشقان شەكلى، بۇنداق تۈزۈمنىڭ كەلسە-كەلمەس ئىشلىتىلىشى، ھەتتا ئىش كۈنىنىڭ «كىشىنى ھاڭ-تاڭ قالدۇرىدىغان ۋە كىشىنىڭ ئىشەنگۈسى كەلمەيدىغان» دەرىجىگىچە ئۇزارتىلىشى توغرىسىدا ھېچ نەرسە دېيەلمەي، بۇ پەقەت تۈزۈمنىڭ «نورمال» شەكلى توغرىسىدىلا توختالغان.

نېيلور-ۋىكس شىركىتى پولات تاۋلاش زاۋۇتىنىڭ خوجايىنى بولۇپ، 600–700 گىچە ئادەمنى ياللاپ ئىشلىتىدۇ، بۇنىڭ ئىچىدە %10ى 18 ياشقا توشمىغان ياش ئۆسمۈرلەر، بۇ 18 ياشقا توشمىغان ئىشچىلار ئىچىدە پەقەت 20 ئوغۇل بالا كېچىلىك سمېنىدا ئىشلەيدۇ. بۇ شىركەتنىڭ خوجايىنى مۇنداق دەيدۇ:

«بۇ ئوغۇل بالىلار قاتتىق ئىسسىقتىن قىلچە بىئاراملىق ھېس قىلمايدۇ. تېمپېراتۇرا تەخمىنەن °86–°90 قا يېتىدۇ①»... ئېرىتىش سېخى بىلەن پروكاتلاش سېخىدا كېچە-كۈندۈز ئىككى سمېنا ئىشلىنىدۇ، باشقا ھەرقايسى سېخلاردا كۈندۈزلۈك سمېنالا بولۇپ، ئەتىگەن سائەت ئالتىدىن كەچ سائەت ئالتىگىچە ئىشلىنىدۇ. ئېرىتىش سېخىدا سائەت 12 دىن سائەت 12 گىچە ئىشلىنىدۇ. بەزى ئىشچىلار كېچىسىلا ئىشلەپ، كېچە-كۈندۈز سمېنا ئالماشمايدۇ... بىز كۈندۈزلۈك ئىش بىلەن كېچىلىك ئىشنىڭ سالامەتلىككە (نېيلور-ۋىكس شىركىتى خوجايىنىنىڭ سالامەتلىكىمۇ؟) نىسبەتەن قانداق ئوخشىمىغان تەسىرىنىڭ بارلىقىنى بايقىمىدۇق. بەلكى دەم ئېلىش ۋاقتىنىڭ بېكىتىلىپ ئۆزگەرمىگىنى

قېتىم يېرىم سائەتتىن ۋاقىت بېرىلىپ، بۇنىڭدىن باشقا ھەرقانداق مۇنتىزىم دەم ئېلىش ۋاقتى بېرىلمەيدۇ.» بەزى زاۋۇتلار مۇنتىزىم كېچىلىك ئىشلەشنى بىكار قىلغان بولسىمۇ، ئەمما نورمىنىڭ سىرتىدا ئىشلەيدىغان ۋاقىتنى قورقۇنچلۇق دەرىجىگىچە ئۇزارتتى، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ ئىشلار «كۆپىنچە ھاللاردا ئەڭ پاسكىنا، ئەڭ ئىسسىق، ئەڭ مەنىسىز ئىش تەرتىپىدە پەيدا بولدى.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىلى 38-، 39-بەتلەر)

① فارېنگېيت گرادۇسىنى كۆرسىتىدۇ، سېلسىيە 30 — 32 گرادۇسقا تەڭ كېلىدۇ. ——تۈزگۈچىدىن

كېچە-كۈندۈزنىڭ ئۆزگىرىپ تۇرغىنىغا قارىغاندا ياخشىراق ئۇخلىۋېلىش مۇمكىن، ... 18 ياشقا توشمىغان 20 گە يېقىن ئۆسمۈر كېچىلىك سىمېنىدا ئىشلەيدۇ... بىز 18 ياشتىن تۆۋەن ئۆسمۈرلەرنى كېچىسى ئىشلەشكە چاقىرتماي تۇرۇپ، ئىشقا تاقابىل تۇرالمايمىز. بىز شۇڭا ئىشلەپچىقىرىش راسخوتىنىڭ كۆپىيىپ كېتىشىگە قارشى تۇرىمىز. مەلىكىلىك ئىشچىلار بىلەن سەركارنى تېپىش ئاسان ئەمەس، ئۆسمۈر ئىشچىلارنى خالىغانچە تاپقىلى بولىدۇ... ئەلۋەتتە، بىز ئىشلىتىدىغان ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ نىسبىتى بىرقەدەر ئاز بولىدۇ، شۇڭا كېچىسى ئىشلەشنى چەكلەشنىڭ بىز بىلەن ئانچە كۆپ پايدا-زىيان مۇناسىۋىتى يوق». [99]

جون بروۋن شىركىتىنىڭ پولات-تۆمۈر زاۋۇتىدا 3000 نەپەر ياش قورامىغا يەتكەن ئىشچى ۋە ئۆسمۈر ئىشچى ئىشلەيدۇ ، پولات-تۆمۈر ئىشلەشتە ئېغىر ئىشلارنىڭ بىر قىسمى «كېچە-كۈندۈز سىمېنا ئالمىشىش» ئارقىلىق ئورۇنلىنىدۇ . مەزكۇر شىركەتتىكى ج • ئېلىس ئەپەندى مۇنداق دەيدۇ ، ئەمگەك ئېغىر بولغان پولات ئىشلەش زاۋۇتىدا ، ياش قۇرامىغا يەتكەن ھەر ئىككى ئەر ئىشچىغا بىر ياكى ئىككى ئۆسمۈر ئىشچى سەپلەپ بېرىلىدۇ . ئۇلارنىڭ شىركەتلىرىدە 18 ياشتىن تۆۋەن 500 ئۆسمۈر ئىشچى بولۇپ ، بۇنىڭ ئىچىدە تەخمىنەن $\frac{1}{3}$ قىسمى يەنى 170 نەپىرى 13 ياشقا توشمىغان بالىلار . قانۇنغا تۈزىتىش كىرگۈزۈش لايىھىسى توغرىسىدا ئېلىس ئەپەندى مۇنداق دەيدۇ :

«18 ياشقا توشمىغانلارنىڭ 24 سائەت ئىچىدە 12 سائەتتىن ئارتۇق ئىشلىشىنى مەنئى قىلىشنى ئەيىبلەشكە ئالاھىدە ئەرزىيدۇ دەپ قارىمايمەن. لېكىن، كىشىلەرنىڭ بىر

(99) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىلى 79-نومۇرلۇق، 16-بەت.



چەك ئايرىش ئارقىلىق 12 ياشتىن يۇقىرى ئۆسمۈرلەرنىڭ كېچىسى ئىشلىشىنى كەچۈرۈم قىلسا بولىدۇ دەپمۇ قارىمايمەن. بىز 13 ياشقا ھەتتا 15 ياشقىمۇ توشمىغان ئۆسمۈرلەرنىڭ ئىشلىشىنى تامامەن مەنئى قىلىدىغان قانۇننى قوبۇل قىلىشقا رازىمىزكى، ئەمما بىزدە ئىشلەۋاتقان ئۆسمۈرلەرنى كېچىسى ئىشلەشكە يول قويمايدىغان چەكلەش بۇيرۇقىنى قوبۇل قىلالمايمىز. كۈندۈزلۈك سىمېنىدا ئىشلەيدىغان ئۆسمۈرلەرمۇ نۆۋەت بىلەن كېچىلىك سىمېنىدا ئىشلىشى كېرەك، چۈنكى ياش قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار ھەمىشە كېچىلىك سىمېنىدا ئىشلەۋەرسە بولمايدۇ؛ بۇ ئۇلارنىڭ سالامەتلىكىنى نابۇت قىلىدۇ. لېكىن مەن بىر ھەپتە كېچىسى، يەنە بىر ھەپتە كۈندۈزى ئىشلىسە، بۇنىڭ سالامەتلىككە ھېچقانداق زىيىنى يوق دەپ قارايمەن. ‹لېكىن نېللور-ۋېكىس شىركىتى ئۆز زاۋۇتىنىڭ مەنپەئىتىنى قوغداش ئۈچۈن، ئەكسىچە، ئۇدا كېچىسى ئىشلەشنىڭ زىيىنى بولمايدۇ، قەرەللىك ھالدا نۆۋەت بىلەن كېچىسى ئىشلىگەندە زىيىنى بولۇشى مۇمكىن، دەپ قارايدۇ.› بىز نۆۋەت بىلەن كېچىسى ئىشلىگەنلەر بىلەن مەخسۇس كۈندۈزى ئىشلىگەنلەرنىڭ ئوخشاشلا ساغلام ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ يەتتۇق... بىز 18 ياشتىن تۆۋەن ئۆسمۈرلەرنىڭ كېچىسى ئىشلىشىنى مەنئى قىلىشقا قارشى تۇرىمىز، چۈنكى بۇ راسخوتنى كۆپەيتىۋېتىدۇ. بۇ بىزنىڭ بىردىنبىر ئاساسىمىز. ‹بۇ نېمىدېگەن نومۇسسىزلارچە سەممىيلىك! › بىزنىڭ قارىشىمىزچە، بۇ ئىش ئۈچۈن راسخوت كۆپەيتىلسە، كارخانىنىڭ نورمال كۆتۈرۈش ئىقتىدارىدىن ئېشىپ كېتىدۇ، بۇنىڭدا كارخانىنىڭ ئۈنۈمىنى مۇۋاپىق نەزەردە تۇتۇش كېرەك. ‹بۇ يەردە گەپ نېمىدېگەن ئەگىتىپ ئېيتىلغان! › بۇ يەردە ئەمگەك كۈچى ناھايىتى ئاز، بۇنداق تەقسىم ئېلىپ بېرىلسا، ئەمگەك كۈچى يېتىشمەسلىك ئەھۋالى كېلىپ چىقىدۇ. ‹بۇ، ئېلىس-پىروۋن شىركىتى ئەمگەك كۈچى قىممىتىنى ئەينەن تۆلىمىسە بولمايدىغان بەختسىز ئەھۋالغا چۈشۈپ قالىدۇ، دېگەنلىك.›» [100]

كامېمىل شىركىتىنىڭ «سىكلوپ» پولات-تۆمۈر زاۋۇتىنىڭ كۆلىمى يۇقىرىدا ئېيتىلغان جون بروۋېن شىركىتىدىن قېلىشمايدۇ . مەزكۇر زاۋۇتىنىڭ دىرېكتورى ئۆزىنىڭ بىر پارچە

(100) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 80-نومۇرلۇق، 16-، 17-بەتلەر.

يازما گۇۋاھلىق سۆزىنى بىۋاستە ھۆكۈمەت ھەيئەت ئەزاسى ۋايتقا تاپشۇرۇپ بېرىدۇ. لېكىن كېيىن گۇۋاھلىق سۆزىنى ئۇنىڭغا تۈزىتىش كىرگۈزۈش ئۈچۈن قايتۇرۇپ بەرگەندە، ئۇ بۇ ئورىگىنالنى يوشۇرۇپ قويغىنىم ياخشى ئوخشايدۇ، دەپ ھېس قىلغان. لېكىن ۋايت ئەپەندىنىڭ ئەستە قالدۇرۇش ئىقتىدارى ناھايىتى كۈچلۈك ئىكەن. ئۇنىڭ ئېسىدە شۇ نەرسە ئىنتايىن ئېنىقكى، سكلوپ شىركىتى بالىلار ۋە ئۆسمۈرلەرنىڭ كېچىسى ئىشلىشىنى چەكلەش «ئاقمايدىغان ئىش، دەپ قارايدۇ؛ بۇ شەك-شۈبھىسىزكى ئۆزلىرىنىڭ زاۋۇتلىرىنى تاقاپ قويغانلىق»، ئۇلارنىڭ زاۋۇتلىرىدا 18 ياشقا توشمىغان ئۆسمۈرلەر 6%تىن كۆپرەكنى، 13 ياشقا توشمىغانلار 1% نى ئىگىلەيدۇ![101]

بۇ مەسىلە توغرىسىدا، ئاكا-ئۇكا ساندېرسىن شىركىتىنىڭ ئېتتېركلىفتىكى پولات تاۋلاش، پروكاتلاش، تۆمۈر ئېرىتىش زاۋۇتلىرىنىڭ نامايەندىسى يې. ف. ساندېرسىن ئەپەندى مۇنداق دەيدۇ:

«18 ياشقا توشمىغان ئۆسمۈرلەرنىڭ كېچىسى ئىشلىشىنى چەكلەش ناھايىتى زور قىيىنچىلىق كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ؛ بۇنىڭدا ئاساسىي قىيىنچىلىق شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، قۇرامىغا يەتكەن ئەرلەرنى ئۆسمۈرلەرنىڭ ئورنىغا دەسسەتكەندە مۇقەررەر تۈردە راسخوت كۆپىيىپ كېتىدۇ. قانچىلىك كۆپىيىدىغانلىقىنى مەنمۇ دەپ بېرەلمەيمەن، لېكىن قارىماققا زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ پولاتنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرۈۋەتكۈدەك دەرىجىگە بارمايدۇ، شۇڭا بۇنداق زىيان زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ زىممىسىگە چۈشىدۇ، چۈنكى قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار ‹نېمىدېگەن تەرسا ئادەملەر!› بۇنداق زىياننى ئۈستىگە ئېلىشنى رەت قىلىدۇ، ئەلۋەتتە.»

(101) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىلى 82-نومۇرلۇق، 17-بەت.



ساندېرسىن ئەپەندى بالىلارغا قانچىلىك ئىش ھەققى تۆلەيدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ، ئەمما،

«تەخمىنەن ھەر بىر ئادەم ھەر ھەپتىدە 4–5 شىللىڭغا ئېرىشىدۇ... ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ ئىشلىگەن ئىشىنى ئالساق، ئومۇمەن ئېيتقاندا، ئەلۋەتتە ھەمىشە «قىسمەنلەشتۈرۈپ ئېيتقاندا» ئەمەس›، ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ كۈچى كۇپايە قىلىدۇ، قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنىڭ بىرقەدەر زور كۈچىنى ئىشقا سالغاندا پايدا زىياننى قاپلىيالمايدۇ، ناھايىتى كىچىك سورۇندا، مەسىلەن، مېتال ئىشلەش ناھايىتى ئېغىر بولغان چاغلاردا، بۇنداق زور كۈچ پايدىلىق بولىدۇ. قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنىڭ كەيپكە كىرمەيدىغانلىقى ئۈچۈن، ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ ياردەمچى بولۇشىنى ياقتۇرىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، بالىلار كىچىكىدىن باشلاپ ھۈنەر ئۆگىنىدۇ. ئۆسمۈرلەرنى كۈندۈزى ئىشلەشكىلا رۇخسەت قىلغاندا، بۇ مەقسەتكە يەتكىلى بولمايدۇ».

نېمە ئۈچۈن؟ نېمە ئۈچۈن ئۆسمۈرلەر كۈندۈزى ھۈنەر ئۆگەنسە بولمايدۇ؟ ئاساسىڭىز نېمە؟

«چۈنكى، قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار بىر ھەپتە كۈندۈزى، بىر ھەپتە كېچىسى ئىشلىسە، قالغان يېرىم ۋاقىتتا بىر سېمىندىكى ئۆسمۈر ئىشچىلاردىن ئايرىلىپ قالىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئۆسمۈر ئىشچىلاردىن ئېرىشىدىغان مەنپەئەتنىڭ يېرىمىدىن مەھرۇم بولىدۇ. قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار ئۆسمۈر ئىشچىلارغا ھۈنەر ئۆگەتسە، ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققىنىڭ بىر قىسمىغا ئېرىشىدۇ، بۇ ھال قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنى ئۆسمۈرلەرنىڭ ئەمگىكىنى ئەرزان ئېلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ. شۇڭا، ئۆسمۈرلەرنى كۈندۈزى ئىشلەشكە رۇخسەت قىلغاندا، قۇرامىغا يەتكەن ھەر بىر ئەر ئىشچىنىڭ مەنپەئىتىنىڭ يېرىمى يوقىلىدۇ.»

باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ساندېرسىن شىركىتى قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنىڭ بىر قىسىم ئىش ھەققىنى ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ كېچىلىك ئەمگىكىدىن تۆلىمەستىن، بەلكى ئۆز

يانچۇقلىرىدىن تۆلىشى لازىم بولىدۇ . بۇنىڭ بىلەن ، ساندېرسىن شىركىتىنىڭ پايدىسى ئازراق كېمىيىپ كېتىدۇ ، بۇ ساندېرسىن شىركىتىنىڭ ئاتالمىش ئۆسمۈر ئىشچىلارنى كۈندۈزى ھۈنەر ئۆگىنىشكە يول قويماسلىقىنىڭ ياخشى ئاساسى بولىدۇ[102] . بۇنىڭدىن باشقا ، ھازىر ئۆسمۈر ئىشچىلار بىلەن سىمېنا ئالماشقان قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار كېچىلىك ئىشنىڭ ھەممىسىنى ئۈستىگە ئېلىۋاتىدۇ ، بۇنىڭغا ئۇلار چىداشلىق بېرەلمەيدۇ . قىسقىسى ، قىيىنچىلىق بەك كۆپىيىپ كېتىپ ، كېچىلىك ئىش پۈتۈنلەي توختاپ قېلىش ئېھتىمالى كېلىپ چىقىدۇ . يې • ف • ساندېرسىن مۇنداق دەيدۇ : «پولات ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزىگە كەلسەك ، بۇنىڭدا ھېچقانداق پەرق بولمىسا كېرەك . لېكىن! » لېكىن ، ساندېرسىن شىركىتى يالغۇز پولات ئىشلەپچىقىرىشى بىلەنلا بولدى قىلمايدۇ . پولات ئىشلەپچىقىرىش پۇل تېپىشنىڭ باھانىسىدىنلا ئىبارەت . دومناپېچ ، پولات پروكاتلاش ئۈسكۈنىلىرى ۋەھاكازالار ، زاۋۇت بىناسى ، ماشىنا ، تۆمۈر ، كۆمۈر ۋەھاكازالار ، پولاتقا ئايلىنىشتىن باشقا ، يەنە باشقا ۋەزىپىلەرمۇ بار . ئۇلارنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى قوشۇمچە ئەمگەكنى شىلىۋېلىشنى مەقسەت قىلىدۇ ، لېكىن 24 سائەتتە شىلىۋالغان قوشۇمچە ئەمگەك ئەلۋەتتە 12 سائەتكە قارىغاندا كۆپ بولىدۇ . ئەمەلىيەتتە ، خۇدانىڭ ئىرادىسى ۋە پانىي ئالەمنىڭ قانۇنلىرى بويىچە بولغاندا ، ساندېرسىن شىركىتى ئۇلارغا ئىگە بولغاندا ،

(102) «پىكىر قىلىش ۋە مۇھاكىمە قىلىش مول بولغان بۇ دەۋرىمىزدە، مۇبادا بىر كىشى ھەرقانداق شەيئىگە قارىتا، ئەڭ يامان، ئەڭ ئاساسسىز شەيئى بولغان تەقدىردىمۇ، بەزى ياخشى ئاساسلارنى دەپ بېرەلمىسە، ئۇ دانا كىشى ھېسابلانمايدۇ، دۇنيادىكى چىرىك شەيئىلەرنىڭ ھەممىسىلا ياخشى ئاساسنىڭ بولمىغانلىقى ئۈچۈن چىرىك بولىدۇ» (گېگېل «پەلسەپە قامۇسى»، بىرىنچى قىسىم «لوگىكا»، 1840-يىل بېرلىن نەشرى 249-بەت)



گۇۋاھنامىگە ئېرىشىپ ، پۈتۈن 24 سائەت ئىچىدە بەلگىلىك مىقداردىكى ئەمگەك ۋاقتىنى باشقۇرالايدۇ ؛ لېكىن بۇ نەرسىلەر ئەمگەك شىلىۋېلىش فۇنكسىيىسى ئۈزۈلۈپ قالغان ھامان ، كاپىتال بولۇش خاراكتېرىنى يوقىتىدۇ ، بۇنىڭ بىلەن ساندېرسىن شىركىتىگە ساپ زىيان كەلتۈرۈپ بېرىدۇ .

«بۇنداق ئەھۋالدا، ئىنتايىن قىممەتلىك ماشىنىلار يېرىم ۋاقىت ئىشلىتىلمەي توختاپ قالغانلىقتىن، زىيان كېلىپ چىقىدۇ ھەمدە نۆۋەتتىكى بۇنداق تۈزۈم شارائىتىدا ئىشلەپچىقارغىلى بولىدىغان ئوخشاش مىقداردىكى مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن، زاۋۇت بىنالىرى ۋە ماشىنىلارنى بىر ھەسسە كۆپەيتىشكە توغرا كېلىدۇ، بۇنداق بولغاندا راسخوتمۇ بىر ھەسسە كۆپىيىدۇ.»

باشقا كاپىتالىستلار كۈندۈزى ئىشلەشكىلا رۇخسەت قىلىدۇ ، ئۇلارنىڭ زاۋۇت بىنالىرى ، ماشىنىلىرى ، خام ئەشيالىرى كېچىسى «ئىشلىتىلمەيدۇ» ، ئەمما نېمە ئۈچۈن بۇ ساندېرسىن شىركىتى ئىمتىيازنىلا تەلەپ قىلىدۇ؟ يې • ف • ساندېرسىن ساندېرسىنلارغا ۋاكالىتەن جاۋاب بېرىپ مۇنداق دەيدۇ :

«توغرا، كۈندۈزى ئىشلەيدىغان زاۋۇتلا بولىدىكەن، ماشىنىلارنىڭ ئىشلىتىلمەسلىكىدىن كېلىپ چىقىدىغان زىيانغا ئۇچرايدۇ. لېكىن، بىز پېچنى ئىشلەتسەك، زىيان تېخىمۇ زور بولىدۇ. ئەگەر پېچتا ئوت يېنىپ تۇرسا يېقىلغۇ ئىسراپ بولىدۇ ‹ھازىرقى ۋاقىتتا بولسا ئىشچىلارنىڭ ھاياتى ئىسراپ بولۇۋاتىدۇ›، ئەگەر پېچقا ئوت يېقىلمىسا، يېڭىۋاشتىن ئوت يېقىشقا ھەمدە زۆرۈر ھارارەتنى كۈتۈپ تۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ-دە، ۋاقىت ئىسراپ بولىدۇ ‹ئىسراپ بولغان ئۇخلاش ۋاقتى، ھەتتا سەككىز ياشلىق بالىلارنىڭ ئۇخلاش ۋاقتى دەل ساندېرسىن جەمەتىنىڭ ئىش ۋاقتىنى ئۇنىدۇرۇۋېلىشىغا توغرا كېلىدۇ›، بۇنىڭ ئۈستىگە تېمپېراتۇرىنىڭ بىر سوۋۇپ، بىر ئىسسىشىمۇ پېچنى زىيانغا ئۇچرىتىدۇ

لېكىن، كېچە-كۈندۈز سېپىنا ئالمىشىش ئەمگىكى بولسا بۇ پېچلارنى زىيانغا ئۇچراتمايدۇ»[103].

(103) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىلى 85-نومۇرلۇق، 17-بەت. بىر ئەينەك زاۋۇتىنىڭ خوجايىنىمۇ مۇشۇنىڭغا ئوخشاش ئەندىشىدە بولغان: بالا ئىشچىلارغا «مۇنتىزىم تاماق يېيىش ۋاقتى» بەلگىلەپ بېرىش مۇمكىن ئەمەسمىش، چۈنكى بۇنداق قىلغاندا پېچلارنىڭ بېرىدىغان ئىسسىقلىق مىقدارىدىن مەلۇم مىقدارى «پۈتۈنلەي زىيان» ياكى «ئىسراپ» بولۇپ كېتەرمىش. تەكشۈرۈش كومىتېتى ۋايت بۇ مەسىلىگە جاۋاب بەرگەندە، كاپىتالىستلارنىڭ ئۆز پۇللىرىنى سەرپ قىلىشتا «نەپسىنى يىغىپ»، «ئۆزىنى بېسىۋېلىپ» ۋە «ئىقتىسادچىل بولۇپ» ئىش كۆرۈشىدىن ۋە ئۇلارنىڭ كىشىلىك ھاياتنى قامداشتا تېمۇرلانچە «ئىسراپچىلىق» قىلىشىدىن تەسىرلەنگەن يۇر، سېنىور قاتارلىق كىشىلەرگە ۋە ئۇلارنىڭ گېرمانىيىدىكى بىچارە گۇيپاگچىلىرى روشېر قاتارلىق كىشىلەرگە تامامەن ئوخشىمايدىغان قاراش بىلەن مۇنداق دېگەن: « تاماق يېيىشكە مۇنتىزىم ۋاقىت بەلگىلەپ قويۇلسا ئىسسىقلىق ھازىرقىدىن كۆپرەك ئىسراپ بولۇپ كېتىدۇ، لېكىن بۇنداق ئىسراپچىلىقنى ھازىر ھەرقايسى ئەينەك زاۋۇتلىرىدا يېتىلىۋاتقان باللارنىڭ كەڭ-كۇشادە تاماق يېيىش ۋە تاماقنى ھەزىم قىلىش ۋاقتىنىڭ بولماسلىقى تۈپەيلىدىن خانلىق دۆلەتكە كەلتۈرۈپ بەرگەن ھاياتىي كۈچىنىڭ ئىسراپچىلىقى بىلەن ئۆزئارا سېلىشتۇرغاندا، ئۇنى پۇل قىممىتىگە سۇندۇرغان تەقدىردىمۇ، ھېچنېمىگە ئەرزىمەيدۇ» ( «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىلى 85-نومۇرلۇق، 14-بەت) بۇ يەنىلا «تەرەققىيات يىلى» يەنى، 1865-يىلىدا شۇنداق بولماقتا[214] ! بۇ بوتۇلكا ۋە چاقماق تېشىلىق ئەينەك ياسايدىغان زاۋۇتلاردا ئىشلەيدىغان باللارنىڭ يۈك توشۇش ئۈچۈن قانچىلىك كۈچ سەرپ قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا سۆزلەپ ئولتۇرمايمىز، ئۇلار توختىماستىن ئىشلەش جەريانىدا، 6 سائەتتە 15–20 مىل (ئىنگلىز ملى) ماڭىدۇ! بۇ ئىش كۆپىنچە ھاللاردا 14–15 سائەت داۋام قىلىدۇ! مۇشۇنداق نۇرغۇن ئەينەك زاۋۇتلىرىدا، خۇددى موسكۋادىكى ئىگىرىش فابرىكىلىرىدىكىگە ئوخشاش 6 سائەتلىك سېپىنا ئالمىشىش كەڭ ئومۇملاشقان ①. «بىر ھەپتىلىك ئىش ۋاقتىدا، ئالتە سائەتلىك دىم ئېلىش ۋاقتى ئەڭ ئۇزۇن داۋاملاشقان ۋاقىت ھېسابلىنىدۇ. لېكىن بۇ يەنە فابرىكىغا بېرىش-كېلىش، يۇيۇنۇش، كىيىنىش، تاماق يېيىش ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىتنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. مۇشۇنداق ھېسابلىغاندا، ئەمەلىيەتتە ئېشىپ قالغان دىم ئېلىش ۋاقتى ئىنتايىن ئاز بولىدۇ. ئەگەر ئۇخلاش ۋاقتىدىن ئاز-تولا قۇربان قىلمىغاندا، ئويۇن ئويناش ۋە يېڭى ھاۋادىن نەپەس ئېلىشقا ۋاقىت چىقمايدۇ، ئاشۇنداق يۇقىرى ھارارەت ئاستىدا ئاشۇنداق ئېغىر ئىشنى ئۈستىگە ئالغان باللارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇخلاش ۋاقتىنىڭ كەم بولۇشىغا مۇتلەق بولمايدۇ... لېكىن، كېچىسى ئۇخلاپ قېلىپ ئىشقا كېچىكىپ قېلىش تەشۋىشى، كۈندۈزى سىرتتىن ئاڭلىنىدىغان ۋاڭ-چۇڭلار باللارنىڭ قىسقىغىنا ئۇيقۇسىنىمۇ بۇزىدۇ.» ۋايت ئەپەندى بۇنىڭغا پاكىت مىسال كەلتۈرۈپ، بىر ئۆسمۈرنىڭ ئۇدا 36 سائەت ئىشلىگەنلىكىنى، 12 ياشلىق بەزى ئوغۇل باللارنىڭ كېچىسى سائەت 2گىچە ئىشلەپ، ئۇنىڭدىن كېيىن زاۋۇتتا ئەتىگەن سائەت 5كىچە (پەقەت 3 سائەت ئۇخلايدۇ! ) ئۇخلاپ، يەنە كۈندۈزلۈك ئىشنى باشلىۋەتكەنلىكىنى چۈشەندۈرىدۇ! ئومۇمىي دوكلاتنى تۈزگۈچى ترېمېنىشىد بىلەن

① مۇشۇ تومنىڭ 483-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



## 5. نورمال ئىش كۈنىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن كۈرەش قىلىش. 14-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىن 17-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىغىچە ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش توغرىسىدا چىقىرىلغان مەجبۇرىي قانۇنلار

«بىر ئىش كۈنى دېگەن نېمە؟» كاپىتال كۈنلۈك قىممىتىنى تۆلىگەن ئىش كۈچىنى قانچىلىك ۋاقىتتا ئىستېمال قىلىپ بولغىلى بولىدۇ؟ ئىش كۈچىنىڭ ئۆزىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئېھتىياجلىق بولغان ئىش ۋاقتىدىن باشقا، ئىش كۈنىنى يەنە قانچىلىك دەرىجىگىچە ئۇزارتىشقا بولىدۇ؟ بىزگە مەلۇمكى، كاپىتال بۇ مەسىلىلەرگە مۇنداق جاۋاب بېرىدۇ: ئىش كۈنى بىر كېچە-كۈندۈز 24 سائەت ھېسابلىنىدۇ، بۇنىڭدىن بىرقانچە سائەتلىك دەم ئېلىش ۋاقتى چىقىرىۋېتىلىدۇ. بۇنداق دەم ئېلىش ۋاقتى بولمىسا، ئەمگەك كۈچى تۈپتىن ئىشتىن چىقىپ قالىدۇ. ئالدى بىلەن، ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، ئىشچى ئۆمۈر بويى ئىش كۈچىدىن باشقا نەرسە ئەمەستۇر، شۇڭا ئۇنىڭ

تۇفنېل مۇنداق دەيدۇ: «ئوغۇل-قىز بالا ئىشچىلار بىلەن ئايال ئىشچىلارنىڭ كۈندۈزلۈك ياكى كېچىلىك سېپىندا ئۈستىگە ئالغان ئەمگەك مىقدارى كىشىنى چۆچۈتىدۇ.» ( «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىلى 85-نومۇرلۇق، 13-، 14-بەتلەر) ئەمما، «نەپسىنى ئاجايىپ يىغقان» ئەينەك كەسپىي كاپىتالىستلىرى بەلكىم ھاراق ئىچىپ مەست بولۇش سەۋەبىدىن بولسا كېرەك، يېرىم كېچىدە كۇلۇبتىن ئۆيان-بۇيانغا سەنتۈرۈلۈپ ئۆيىگە كېتىۋاتقىنىدا، تەلۋىلەرچە «برىتانىيىلىكلەر مەڭگۇ قۇل بولمايدۇ! » دەپ غىڭشىيدۇ.[215]

باشقۇرۇشىدا بولىدىغان بارلىق ۋاقىت ، تەبىئىي يوسۇندا ۋە قانۇن بويىچە بولغاندا ئىش ۋاقتى بولىدۇ . دېمەك ، كاپىتالنىڭ ئۆزلۈكىدىن كۆپىيىشى ئۈچۈن ئىشلىتىلىشى كېرەك . شەخسنىڭ تەربىيىلىنىش ۋاقتى ، زېھنىي قابىلىيىتىنى ئاشۇرۇش ۋاقتى ، ئىجتىمائىي فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىش ۋاقتى ، ئىجتىمائىي ئالاقە پائالىيىتى قىلىش ۋاقتى ، جىسمانىي كۈچ بىلەن ئەقلىي كۈچنى ئەركىن تەتبىقلاش ۋاقتى ، ھەتتا يەكشەنبە كۈنى دەم ئېلىش ۋاقتى (ۋەدىسىگە ئەمەل قىلىپ خاتىرجەم ئارام ئالىدىغان [208] دۆلەتلەردىمۇ ) (104) غا كەلسەك ، بۇنىڭ ھەممىسى قۇرۇق گەپ! لېكىن ، كاپىتال چەكسىز دەرىجىدە قوشۇمچە ئەمگەكنى قارىغۇلارچە قوغلىشىپ ، خۇددى بۆرىدەك قوشۇمچە ئەمگەككە ئىنتىلگەنلىكتىن ، ئىش كۈنىنىڭ ئەخلاق چېكىنى بۆسۈپ قالماستىن ، بەلكى ئىش كۈنىنىڭ ساپ جىسمانىي چېكىنى

---

(104) مەسىلەن، ئەنگلىيىدىكى بەزى يېزىلاردا تاكى ھازىرغا قەدەر بىرەر ئىشچى ھەمىشە خاتىرجەم ئارام ئالىدىغان كۈنلەردە ئۆز ئۆيى ئالدىدىكى بېغىدا ئىشلەپ قالغۇدەك بولسا، خاتىرجەم ئارام ئېلىش كۈنىگە ھۆرمەتسىزلىك قىلغان بولۇپ قارىلىپ قاماق جازاسىغا ئۇچرايدۇ. لېكىن، ئوخشاشلا ئىشچىلار ئەگەر يەكشەنبە كۈنى دىنىي ئىشتىياق تۈپەيلىدىن مېتاللورگىيە زاۋۇتى، قەغەز زاۋۇتى، ياكى ئەينەك زاۋۇتىغا ئىشقا بارماي قالسىمۇ، توختامغا خىلاپلىق قىلغانلىق قاتارىدا بىر تەرەپ قىلىنىدۇ. ئەگەر خاتىرجەم ئارام ئالىدىغان كۈنگە بىھۆرمەتلىك قىلىش كاپىتالنىڭ «قىممىتىنى ئاشۇرۇش جەريانى»دا كۆرۈلسە، ئورتودوكسال پارلامېنت بۇنى ئاڭلىماسقا سالىدۇ. لوندوندا بېلىق دۇكىنى ۋە ئۆي قۇشلىرى دۇكىنىدا كۈنلۈك ئىشلەيدىغان ئىشچىلار يەكشەنبە كۈنى ئىشلەشنى بىكار قىلىشنى تەلەپ قىلىپ يازغان خېتىدە (1863-يىل 8-ئاي ) ، بىر ھەپتىنىڭ ئالدىنقى ئالتە كۈنىدە ھەر كۈنى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 15 سائەتتىن ئىشلەيدىغانلىقىنى، يەكشەنبە كۈنى بولسا 8-10 سائەت ئىشلەيدىغانلىقىنى بايان قىلغان. بۇ خەتتىن يەنە شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بۇنداق «يەكشەنبە كۈنى ئىشلەش»كە ئېكسېتېر زالىدىكى [216] ئاچكۆز، ساختىپەز ئاقسۆڭەكلەر رىغبەتلەندۈرىدۇ، «تەن ھۇزۇرىنى قوغلىشىش»قا قالتىس بېرىلىدىغان ئاشۇ «ئەۋلىيالار» ئۆزلىرىنىڭ ئۈچىنچى شەخسنىڭ زىيادە ئىشلىشى، نامراتلىقى ۋە ئاچلىققا دۇچار بولۇشىغا سەۋرى-تاقەت قىلىش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ خرىستىئانلىق روھىنى ئىپادىلەيدۇ. لەززەتلىك تاماق ئۇلار (ئىشچىلار) ئۈچۈن ئىنتايىن زىيانلىق.



بۆسۈپ تاشلايدۇ . كاپىتال تەننىڭ ئۆسۈپ-يېتىلىشى ۋە ساغلاملىقىنى ساقلاشتا ئېھتىياجلىق بولغان ۋاقىتنى ئىگىلىۋالىدۇ . كاپىتال ئىشچىلارنىڭ ساپ ھاۋادىن نەپەسلىنىش ۋە كۈن نۇرىدىن پايدىلىنىشتا ئېھتىياجلىق بولغان ۋاقىتنى تالان-تاراج قىلىدۇ . كاپىتال تاماق يېيىش ۋاقتىنى تۇتۇپ قېلىپ ، ئىمكانقەدەر تاماق يېيىش ۋاقتىنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قوشۇۋېتىدۇ ، شۇڭا ، ئىشچىلارغا مۇئامىلە قىلىشتا خۇددى پار قازىنىغا كۆمۈر ، ماشىنىلارغا ماي بەرگەنگە ئوخشاش ، ئىشچىلارغىمۇ خۇددى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئوخشاش مۇئامىلە قىلىدۇ . كاپىتال جۇغلانما ، يىغىلاش ۋە ھاياتىي كۈچىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشتە ئېھتىياجلىق بولغان نورمال ئۇيقۇنى ھېرىپ ھالىدىن كەتكەن ئورگانىزمنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشتە كەم بولسا بولمايدىغان بىرقانچە سائەتلىك گومۇش ھالەتكە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ . بۇ يەردە ، ئەمگەك كۈچىنىڭ نورمال ھالەتتە ساقلاپ قېلىنىشى ئىش كۈنىنىڭ چېكىنى بەلگىلىمەستىن ، ئەكسىچە ئەمگەك كۈچىنىڭ ھەر كۈنى ئىمكانقەدەر ئەڭ زور مىقداردا سەرپ قىلىنىشى (مەيلى بۇ قانچىلىك مەجبۇرىي ۋە قانچىلىك ئازاب-ئوقۇبەتلىك بولسۇن) ئىشچىنىڭ دەم ئېلىش ۋاقتىنىڭ چېكىنى بەلگىلەيدۇ . كاپىتال ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن-قىسقىلىقى بىلەن كارى بولمايدۇ ، ئۇنىڭ بىردىنبىر كۆڭۈل بۆلىدىغىنى بىر ئىش كۈنىدە ئەمگەك كۈچىنى ئەڭ زور چەكتە ئىشلىتىشلا بولىدۇ . ئاچ كۆز دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ خوجايىنى مۇنبەت يەرلەرنى تالان-تاراج قىلىشقا تايىنىپ ھوسۇل مىقدارىنى ئۆستۈرگەنگە ئوخشاش ، كاپىتال ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆمرىنى قىسقارتىشقا تايىنىپ بۇ مەقسەتكە يېتىدۇ .

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، كاپىتالىستىك

ئىشلەپچىقىرىش—ماھىيەتتە قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشى ۋە قوشۇمچە ئەمگەكنى شىلىۋېلىشتىن ئىبارەت، ئۇ ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش ئارقىلىق، كىشىلەرنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئەخلاق ۋە جىسمانىي جەھەتتىكى نورمال راۋاجلىنىش ۋە ھەرىكەت قىلىش شارائىتىدىن مەھرۇم قىلىپ تارىيىش ھالىتىگە چۈشۈرۈپ قويۇپلا قالماستىن، بەلكى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىنى ۋاقىتسىز ئاجىزلاشتۇرۇش ۋە ئۆلۈپ كېتىشكە ئېلىپ بارىدۇ. (105) كاپىتال ئىشچىنىڭ ئۆمرىنى قىسقارتىشقا تايىنىپ، بەلگىلىك مۇددەتتە ئىشچىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى ئۇزارتىدۇ.

لېكىن، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئىشچىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشى ئۈچۈن ياكى داۋاملاشتۇرۇلۇشى ئۈچۈن ئىشچىلار سىنىپى ئېھتىياجلىق بولغان تاۋارنىڭ قىممىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. كاپىتال چەكسىز دەرىجىدە ئۆزلۈكىدىن كۆپىيىشنى قوغلىشىپ، ئىش كۈنىنى مۇقەررەر تۇردە تەبىئەتكە خىلاپلىق قىلىش دەرىجىسىگىچە ئۇزارتىپ، بۇنىڭ بىلەن ئىشچىنىڭ ئۆمرىنى قىسقارتىپ، ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ رولىنى جارى قىلدۇرۇش ۋاقتىنى قىسقارتىدىكەن، ئۇنداقتا ئىستېمال قىلىنىپ كەتكەن ئەمگەك كۈچىنى تېخىمۇ تېزلىكتە تولدۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. بۇنداق بولغاندا، ئەمگەك كۈچىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەھەتتە تېخىمۇ كۆپ چىقىم سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. بۇ خۇددى ماشىنىنىڭ ئۇپرىشى قانچە تېز بولسا، ھەر

(105) «بىز ئىلگىرىكى دوكلاتلىرىمىزدا نۇرغۇن تەجرىبىلىك زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ ھەددىدىن زىيادە ئەمگەك قىلىش نەتىجىسىدە... كىشىلەرنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ ۋاقىتسىز خوراپ تۈگەپ كېتىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىشقانلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۆتكەنىدۇق.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 1862-يىلى 64-نومۇرلۇق، 13-بەت)



كۈنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدىغان قىسمەن ماشىنىلارنىڭ قىممىتىنىڭمۇ شۇنچە زورىيىپ كېتىدىغانلىقىغا ئوخشايدۇ. شۇڭا، كاپىتال ئۆزىنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن قارىغاندا نورمال ئىش كۈنىنى بەلگىلىشى كېرەك.

قۇلدارنىڭ بىر ئەمگەكچىنى سېتىۋېلىشى بىر ئات سېتىۋالغانغىلا ئوخشايدۇ. ئۇ قۇلدىن ئايرىلىپ قالسا كاپىتالدىن ئايرىلىپ قالىدۇ، شۇڭا ئۇنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇش ئۈچۈن قايتىدىن پۇل خەجلەپ قۇل بازىرىدىن قۇل سېتىۋېلىشى كېرەك. لېكىن،

«گېئورگىيە شتاتىدىكى شاللىق ۋە مىسسىسىپى شتاتىدىكى سازلىقنىڭ كىشىلەرنىڭ ئورگانىزم توقۇلمىلىرىغا ئەجەللىك زىيىنى بولسىمۇ، كىشىلەرنىڭ ھاياتىغا بولغان بۇنداق بۇزغۇنچىلىق ۋىرگىنىيە شتاتى بىلەن كېنتۇككى شتاتىدا ئولتۇراقلاشقان نۇرغۇن نېگىرلار ‹تەبىئىي مۇھاپىزەت رايونى›دىن تولدۇرۇش مۇمكىن بولمىغان دەرىجىگە يەتمىسە كېرەك. ئىقتىسادىي جەھەتتە قۇلدارنىڭ مەنپەئىتىنىڭ ساقلىنىپ تۇرۇۋاتقان قۇل بىلەن بىردەك بولۇشنى نەزەردە تۇتقاندا، بۇنداق ئۇي يەنە قۇلغا ئادەملەرچە مۇئامىلە قىلىشنىڭ مەلۇم كاپالىتى بولۇپ قالىدۇ، لېكىن قۇل سودىسى يولغا قويۇلغاندىن كېيىن، ئوخشاشلا ئىقتىسادىي جەھەتتىكى ئۇي قۇللارنى ئازابلاپ ئۆلتۈرۈشنىڭ سەۋەبى بولۇپ قالدى، چۈنكى قۇلنى چەت ئەلدىكى نېگىرلار ‹تەبىئىي مۇھاپىزەت رايونى›دىن تولۇقلىغىلى بولغاچقا، ئۇلارنىڭ ئۆمرىمۇ ئۇلار ھايات ۋاقتىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقىغا ئوخشاش مۇھىم بولمايدىغان بولۇپ قالدى. شۇڭا، چەتتىن قۇل كىرگۈزۈلىدىغان دۆلەتلەردە، قۇل باشقۇرۇشتا مۇنداق ئىبرەتلىك سۆز بار: ئەڭ ئۈنۈملۈك ئىقتىساد ئەڭ قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ئات-كالا ئورنىدا ئىشلەۋاتقان ئادەملەردىن ئەڭ كۆپ ئەمگەك شىلىۋېلىشتىن ئىبارەت. ئىسسىق بەلۋاغ زىرائەتلىرى تېرىلىدىغان جايلاردا، ئېكىنزارلىقنىڭ يىللىق پايدىسى كۆپىنچە ھاللاردا ئومۇمىي كاپىتال بىلەن تەڭ بولىدۇ، دەل بۇ جايلاردا نېگىرلارنىڭ ھاياتى ئەرزىمەس نەرسە قاتارىدا قارىلىدۇ. بۇ بىرقانچە ئەسىرلەردىن بۇيان غايەت زور بايلىق مەنبەسىگە ئايلانغان غەربىي ھىندى دېھقانچىلىقى بىرقانچە يۈز مىليون ئافرىقىلىقلارنى يۇتۇۋەتتى. ھازىرقى كۇبانى ئېلىپ ئېيتساق، ھەر يىللىق كىرىم ھەمىشە مىليون بويىچە ھېسابلىنىپ، ئېكىنزار ئىگىلىرى

سەلتەنەتلىك شاھ-بەگزادىلەر بولۇپ كەلدى، لېكىن بىز ئۇ يەردىكى قۇللار سىنىپىنىڭ يېمەك-ئىچمىكىنىڭ ئىنتايىن ناچار ئىكەنلىكىنى، ئەمگەكىنىڭ ئىنتايىن ئېغىرلىقىنى، ھەتتا ھەر يىلى زور بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ ھەددىدىن زىيادە ئەمگەك قىلىش، ئۇخلاش ۋە دەم ئېلىش يېتەرلىك بولماسلىقتەك سوزۇلما خاراكتېرلىك ئازابلىنىش تۈپەيلىدىن ئۆلۈپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ يەتتۇق»[106].

ئىسىملا ئالماشتۇرۇلسا، بۇ ئىش دەل جانابىڭىزغا ئېيتىلغان بولىدۇ! قۇل سودىسىنى ئەمگەك بازىرىغا، كېنتۇككى ۋە ۋىرگىنىيىنى ئىرېلاندىيە ھەم ئەنگلىيە، شوتلاندىيە ۋە ۋېلىستىكى دېھقانچىلىق رايونلىرى بىلەن، ئافرىقىنى گېرمانىيە بىلەن ئالماشتۇرۇپ قاراپ باقايلى! بىز ھەددىدىن زىيادە ئەمگەك قىلىش نەتىجىسىدە لوندوندىكى بولكا ئىشچىلىرىنىڭ ھاياتىدىن ئۈزلۈكسىز ئايرىلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلىدۇق، [①] لېكىن لوندوندىكى ئەمگەك بازىرى ھەمىشە گېرمانىيە ۋە باشقا جايلاردىن كەلگەن كىشىلەر بىلەن لىق تولۇپ، بولكىخانىدا ئۆلۈمنى كۈتۈپ ئىشلەۋاتقانلىقىنى كۆرىمىز. بىز شۇنى كۆرۈپ يەتتۇقكى، ساپال بۇيۇملار كەسپى ئىشچىلارنىڭ ئۆمرىنى ئەڭ قىسقارتىدىغان كەسىپلەرنىڭ بىرى. [②] لېكىن، ساپال بۇيۇملار ئىشچىسى شۇ سەۋەبتىن كەمچىل بولامدۇ؟ ئاددىي ئىشچى ئائىلىسىدىن كېلىپ چىققان ھازىرقى زامان ساپال بۇيۇملار كەسپىنىڭ ئىجادچىسى جوسىياخ، ۋېجۇرئود 1785-يىلى تۆۋەن پالاتاغا، ساپال بۇيۇملار كەسپىدە جەمئىي 15 مىڭدىن 20 مىڭغىچە ئادەم

(106) كايرىنىس «قۇل ئەمگەك كۈچى» 1862-يىل لوندون نەشرى 110-، 111-بەتلەر.

① مۇشۇ تومنىڭ 469—477-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن
② مۇشۇ تومنىڭ 460—464-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ئىشلەيدۇ، دېگەن. [107] 1861-يىلىغا كەلگەندە، يالغۇز بۈيۈك بىرىتانىيىدىكى ساپال بۇيۇملار كەسپى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان شەھەر-بازار نوپۇسى 101 مىڭ 302 كىشىگە يەتكەن.

«پاختا توقۇمىچىلىق 90 يىللىق تارىخقا ئىگە... ئەنگلىيە ئىرقىنىڭ 3 ئەۋلادى ياشىغان بىر دەۋر ئىچىدە، 9 ئەۋلاد توقۇمىچىلىق ئىشچىسى تۈگەپ كەتتى.»[108]

دەرۋەقە، سانائەت يۈكسەلگەن ئايرىم ئاۋات مەزگىلدە، ئەمگەك بازىرىدا ئەمگەك كۈچى ئېغىر كەمچىل بولدى. مەسىلەن، 1834-يىلى شۇنداق بولدى. ئەينى ۋاقىتتا زاۋۇت ئىگىلىرى كەمبەغەللەرنى قۇتقۇزۇش قانۇنچىلىق كومىتېتىغا دېھقانچىلىق رايونلىرىدىكى «ئېشىنچا نوپۇس»نى شىمالغا ئەۋەتىپ بېرىشنى تەۋسىيە قىلغان ھەمدە «زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ بۇ كىشىلەرنى قوبۇل قىلىدىغانلىقى ۋە ئىستېمال قىلىدىغانلىقى» [109] نى بىلدۈرگەن. بۇ ئۇلارنىڭ ئۆز گېپى.

«كەمبەغەللەرنى قۇتقۇزۇش قانۇنچىلىق كومىتېتىنىڭ قوشۇلۇشى ئارقىسىدا، مانچېستېردا ۋاكالەتەن باشقۇرۇش ئورنى قۇرۇلدى. دېھقانچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ ئىسىملىكى تۈزۈلۈپ بولغاندىن كېيىن ۋاكالەتەن باشقۇرۇش ئورنىغا تاپشۇرۇپ بېرىلدۇ. زاۋۇت

(107) جون ۋارد «ترېنت دەرياسى بويىدىكى ستوك شەھىرى» 1843-يىل لوندون نەشرى 42-بەت.

(108) 1863-يىل 4-ئاينىڭ 27-كۈنى فېۋرېندىنىڭ تۆۋەن پالاتادا سۆزلىگەن نۇتقى.

(109) «زاۋۇت خوجايىنلىرى بۇ كىشىلەرنى قوبۇل قىلىدۇ ۋە ئىستېمال قىلىدۇ. بۇ پاختا توقۇمىچىلىق زاۋۇتى خوجايىنلىرىنىڭ ئۆز گېپى»، 1863-يىل 4-ئاينىڭ 27-كۈنى فېۋرېندىنىڭ تۆۋەن پالاتادا سۆزلىگەن نۇتقى.

ئىــگىلىرى ئارقا-ئارقىدىن ۋەكالىتەن باشقۇرۇش ئورنىغا كېلىپ، ئۆزلىرىگە ئېھتىياجلىق كىشىلەرنى تاللايدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىن بۇ ئائىلىلەرنى ئەنگلىيىنىڭ جــەنۇبىدىن يۆتكەپ چىقىدۇ. بۇ ئادەم بوپىلىرى خۇددى تايلانغان يۈككە ئــوخــشاش بولۇپ، ئۈستىگە ئىمزالىق خەلپەچ ئېسىلىپ، قانال ياكى يۈك ماشىنىسى ئارقىلىق توشۇلاتتى؛ بۇلاردىن بەزىلىرى پىيادە كېلەتتى، نۇرغۇن كىشىلەر يولدىن ئادىشىپ قېلىپ، سانائەت رايونلىرىدا تەمتىرىشىپ، ئاچلىقتىن ئۆلۈپ قېلىش گىردابىغا بېرىپ قالغانىدى. بۇ تەرەققىي قىلىپ ھەقىقىي سودا تارمىقىغا ئايلىنىپ قالدى. تۆۋەن پالاتا بۇ ئىشقا ئىشەنمەي قالدى. لېكىن، بۇنداق نورمال سودا، ئادەم گۆشىنى ساتىدىغان بۇنداق كەسىپ داۋاملىق مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتىدۇ، مانچېستېردىــكــى ۋەكالەتخانا ئۈزلۈكسىز تۈردە بۇ كىشىلەرنى سېتىۋېلىپ كېلىپ، مانــچېــســتېــردىــكــى زاۋۇت ئىگىلىرىــگــە سېتىپ بېرىدۇ، بۇ خۇددى نېگىرلارنى داۋاملىق تۈردە ئامېرىكىنىڭ جەنۇبىي قــىــسمىدىكى ھەرقايىسى شتاتلاردىكى پاختا تېرىيدىغان خوجايىنلارغا سېتىپ بەرگەنگە ئوخشايدۇ... 1860-يىلى پاختا توقۇمىچىلىق كەسپى مىسلىسىز تېز يۈكسىلىپ... ئادەم يەنە يېتىشمىدى. زاۋۇت ئىگىلىرى يەنە ئادەم گۆشىنى ساتىدىغان ۋاكالەتخانىدىن ياردەم سورىدى... بۇنىڭ بىلەن ۋاكالەتخانا دورسېت قــىــرغىقىدىكى قۇملۇقلارغا، دېۋان ئېگىزلىكلىرىگە، ۋىلتسىي تۈزلەڭلىكلىرىگە بېرىپ يىغدى، لېكىن ئىشىنچا نوپۇس قوبۇل قىلىنىپ بولغانىدى.»

«بــېــرى قوغداش گېزىتى»دە رەنجىپ مۇنداق دېيىلىدۇ ، ئــەنــگــلــىيە-فرانسىيە سودا شەرتنامىسى ئىمزالانغاندىن كېيىن ، ئەسلىدە يەنە 10 مىڭ كىشى قوبۇل قىلىناتتى ، بەلكى ناھايىتى تــېــزلا يــەنە 30-40 مىڭ كىشى لازىم بولاتتى . لېكىن ، ئادەم گۆشىنى سېتىش-سېتىۋېلىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان چوڭ-كىچىك ۋاكالەتخانىلار 1860-يىلى دېھقانچىلىق رايونلىرىغا ھېچقانچە ئادەم يىغالمىدى ، بۇنىڭ بىلەن



«زاۋۇت ئىگىلىرى كەمبەغەللەرنى قۇتقۇزۇش قانۇنچىلىق كومىتېتىنىڭ رەئىسى ۋىللىيېرس ئەپەندى بىلەن كۆرۈشۈشكە ۋەكىل ئەۋەتىپ، ئۇنىڭدىن يەنە بىر قېتىم كەمبەغەللەرنىڭ ھۈنەر ئۆگىنىش ئورنىدىكى كەمبەغەل باللار بىلەن يېتىم باللارنى زاۋۇتقا كىرىپ ئىشلەشكە ئىجازەت بېرىشنى تەلەپ قىلدى»[110].

(110) فېۋرىلدىنىڭ 1863-يىل 4-ئاينىڭ 27-كۈنى تۆۋەن پالاتادا سۆزلىگەن نۇتقى. گەرچە ۋىــللىيېرسنىڭ ئەڭ ياخشى ئارزۇسى بولسىمۇ، لېكىن «قانۇنغا ئاساسەن» ئۇ زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ تەلەپلىرىنى رەت قىلىشقا مەجبۇر بولدى. ئەمما، يەرلىك كەمبەغەللەرنى باشقۇرۇش ئىدارىسى بۇنىڭ ئۈچۈن خىزمەت قىلىشنى خالىمىغانلىقتىن، بۇ ئەپەندىلەر يەنىلا ئۆزلىرىنىڭ مەقسىتىگە يەتتى. زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ئــا • رېدگرېيۋ زورمۇزور ھالدا، «قانۇنغا ئاساسەن» يېتىم باللار ۋە قۇتقۇزۇشقا ئېھتىياجلىق بولغان كــەمــبەغەللەرنىڭ باللىرىغا شاگىرت قاتارىدا مۇئامىلە قىلىدىغان بۇنداق تۈزۈم بۇ قېتىم «ئىلگىرىكى ئــىللەتلەرنى ئېلىپ كەلمىدى» دېدى (بۇ «ئىللەتلەر» توغرىسىدا، ئېنگېلس «ئەنگلىيىدىكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى»غا قاراڭ)، لېكىن ھەقىقەتەن مۇنداق بىر خىل ئەھۋالدا، يەنى «شوتلاندىيىنىڭ دېھقانچىلىق رايونلىرىدىن لانكاشىر ۋە چېشىرگە ئەۋەتىلگەن قىزلار ۋە ياش ئاياللارغا قارىتا، بۇنداق تۈزۈم كەلسە-كەلمەس قوللىنىلدى». زاۋۇت خوجايىنلىرى بۇ «تۈزۈم»گە ئاساسەن كەمبەغەللەرنى قۇتقۇزۇش پالاتا دائىرىلىرى بىلەن بەلگىلىك مۇددەتكە ئىگە توختاملارنى تۈزىدۇ. زاۋۇت خوجايىنلىرى بۇ باللارنى كــيــىــم-كــېچەك، يېمەك-ئىچمەك، تۇرالغۇ بىلەن تەمىنلەپ، يەنە ئازراق قوشۇمچە ياردەم بېرىدۇ. 1860-يىلى ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىقى ئەڭ تېز يۈكسەلگەن بىر يىل بولدى، بەلكى ئىش ھەققىمۇ ئۆستى، چۈنكى ئىشچىلارغا قارىتىلغان تەلەپ مىقدارى ئالاھىدە زور بولدى، ئەمما بۇ چاغدا ئىرېلاندىيىنىڭ نوپۇسى ئازلاپ كەتتى، ئەنگلىيە ۋە شوتلاندىيىنىڭ دېھقانچىلىق رايونلىرىدىكى نوپۇس مىسلىسىز دەرىجىدە زور مىقداردا ئاۋستىرالىيە ۋە ئامېرىكىغا كۆچۈپ كەتتى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئەنگلىيىنىڭ بەزى دېھقانچىلىق رايونلىرىدىكى نوپۇسنىڭ ھاياتىي كۈچى زور دەرىجىدە نابۇت قىلىنغانلىقى ۋە پايدىلىنىشقا بولىدىغان نوپۇس ئاللىبۇرۇن ئادەم گۆشى سودىگەرلىرى تەرىپىدىن يىغىپ كېتىلگەنلىكتىن زور دەرىجىدە ئازلاپ كەتتى. ئەگەر بۇ پاكىتقا دىققەت قىلىپ، يەنە رېدگرېيۋ ئەپەندىنىڭ تۆۋەندىكى سۆزىنى ئاڭلاپ باقىدىغان بولساق، ھەيرانلىق ھېس قىلىمىز. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «لېكىن بۇنداق ئەمگەكنى (كەمبەغەللەرنى قۇتقۇزۇش پالاتاسىدىكى باللارنىڭ ئەمگىكى) باشقىلار ئەمگەك تاپالمىغاندا ئىزدەيدۇ، چۈنكى بۇ بىر قىممەت ھەقلىق ئەمگەك ھېسابلىنىدۇ. بىر 13 ياشلىق ئۆسمۈرنىڭ ئادەتتىكى ئىش ھەققى ھەپتىدە تەخمىنەن تۆت شىللىڭغا باراۋەر كېلىدۇ؛ لېكىن بۇنداق 50 ياكى 100 ئۆسمۈرنى كىيىم-كېچەك، تاماق ۋە ياتاق بىلەن تەمىنلەش، بۇنىڭ ئۈستىگە ئۇلارغا داۋالىنىش دورا قوشۇمچە ياردەم پۇلى ۋە بەلگىلىك نازارەت قىلىپ باشقۇرۇش ھەققى بېرىش، بۇنىڭدىن باشقا ئاز مىقداردىكى قوشۇمچە ياردەمنى قوشقاندا، ھەر بىر ئادەمگە ھەپتىدە 4 شىللىڭ پۇل يەتمەيدۇ»، («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1860-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 27-بەت) رېدگرېيۋ ئەپەندى زاۋۇت خوجايىنى ھەر بىر ئادەمگە 4 شــىــلــلــىــڭ راسخوت بېرىش بىلەن 50 ياكى 100 بالىنى بېقىش ۋە نازارەت قىلىپ باشقۇرۇشقا قادىر بولالمىغان يەردە، ئىشچى بالىسىنىڭ 4 شــىــللىڭــلىق ئىش ھەققىگە تايىنىپ تۇرمۇشىنى قانداق قامدىيالايدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈشنى ئۇنتۇپ قالغان. تېكىستتىن خاتا يەكۈن چىقىرىلىپ قېلىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن، بۇ يەردە مەن يەنە

ئومۇمەن ئېيتقاندا، تەجرىبە كاپىتالىستقا شۇنى كۆرسىتىپ بېرىدۇكى: ئېشىنچا نوپۇس، يەنى ھازىرقى كاپىتالنىڭ كۆپىيىش ئېھتىياجى بىلەن ئۆزئارا سېلىشتۇرۇلغان ئېشىنچا نوپۇس دائىم مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، بۇ كىشىلەرنىڭ يېتىلىشى ناچار، ئۆمرى قىسقا، ئالمىشىشى تېز بولسىمۇ، پىشىپ-يېتىلمەي تۇرۇپلا تالىلىۋېلىنىدۇ، دېيىشكە بولىدۇ.[111] يەنە بىر تەرەپتىن، تەجرىبە كاللىسى بار تەكشۈرگۈچىگە مۇنۇلارنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ: تارىخىي نۇقتىئىنەزەردىن قارىغاندا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش تۇنۇگۇنلا پەيدا بولغاندەك قىلسىمۇ، لېكىن ئۇ خەلقنىڭ ھاياتىي مەنبەسىنى شۇنچە تېز، شۇنچە چوڭقۇر ۋەيران قىلدى؛ سانائەت نوپۇسىنىڭ ئاجىزلىشىشى يېزىدىن تەبىئىي ئۆسۈپ يېتىلگەن ھاياتلىق ئامىلىنى ئۈزلۈكسىز قوبۇل



قىلغانلىقتىن ئاستىلاپ قالدى؛ ھەتتا دېھقانچىلىق ئىشچىلىرى يېڭى ھاۋادىن نەپەسلىنەلەيدىغان، ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى تەبىئىي تاللاش قانۇنىيىتى (بۇ قانۇنىيەت بويىچە بولغاندا، ئەڭ قاۋۇل كىشى ئاندىن ياشىيالايدۇ) چەكسىز رول ئويناۋاتقان بولسىمۇ، زەئىپلىشىشكە باشلىدى.[112] ئاشۇنداق «ياخشى ئاساس» ئارقىلىق ئۆز ئەتراپىدىكى بىر ئەۋلاد ئىشچىلارنىڭ ئازاب-ئوقۇبەتلىك كاپىتالىنى ئىنكار قىلىپ، ئۆزىنىڭ ئەمەلىي ھەرىكىتىدە خۇددى ئۇ يەر شارى بىلەن قۇياشنىڭ ئۆزئارا سوقۇلۇپ كېتىش ئېھتىمالى بارلىقىغا پەسەنت قىلمىغانغا ئوخشاش، ئىنسانىيەتنىڭ كەلگۈسىدە ناچارلىشىپ كېتىدىغانلىقى ھەمدە ئاخىرىدا يوقىلىش تەقدىرىدىن خالىي بولالمايدىغانلىقىغا پەسەنت قىلمىدى. ھەر قېتىملىق ئاكسىيە ھايانكەشلىكىدە، ھەربىر ئادەم بوران-چاپقۇننىڭ ھامان بىر كۈنى يېتىپ كېلىدىغانلىقىنى بىلسىمۇ، لېكىن ھەر بىر ئادەم بوران-چاپقۇننىڭ ئۆزى بېيىۋالغان ھەمدە پۇلنى يوشۇرۇپ قويغاندىن كېيىن، قوشنىلىرىنىڭ بېشىغا كېلىشىنى ئۈمىد قىلىدۇ، مەن ئۆلگەندىن كېيىن جاھاننى توپان بېسىپ كەتسۇن![217] بۇ ھەر بىر كاپىتالىست ۋە ھەر بىر

شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتەي، ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتىدە 1850-يىلى زاۋۇت قانۇنى[195] يولغا قويۇلۇپ، ئەمگەك ۋاقتى قاتارلىقلار تەڭشەلگەندىن بۇيان، ئۇنىڭغا ئەنگلىيىنىڭ ئۈلگىلىك سانائىتى دەپ قاراش كېرەك. ئەنگلىيىدىكى پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتى ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى ھەرقايسى تەرەپتىن ئېيتقاندا، چوڭ قۇرۇقلۇقتىكى ئوخشاش تەقدىرلىك ئىشچىلارنىڭكىدىن ياخشى دېيىشكە بولىدۇ، «پرۇسسىيىدىكى زاۋۇت ئىشچىلىرى ھەر ھەپتىدە ئۆزىنىڭ ئەنگلىيىدىكى رىقابەتچىسىگە قارىغاندا 10 نەچچە سائەت كۆپ ئىشلەيدۇ، ئەگەر ئۇلار ئۆز ئۆيىدە ئۆزىنىڭ توقۇمىچىلىق ماشىنىسىدا ئىشلىسە، ئۇنداقتا بۇ ئۇستىلىمە ئەمگەك ۋاقتىنىڭ چېكىمۇ بۇسۇپ تاشلىنىدۇ». («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1855-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»، 103-بەت) يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن زاۋۇت تەكشۈرگۈچى رېدگرېيۋ 1851-يىلى سانائەت كۆرگەزمىسىدىن كېيىن، قۇرۇقلۇقتا، بولۇپمۇ فرانسىيە ۋە پرۇسسىيىگە كېلىپ زاۋۇت ئەھۋالىنى تەكشۈرگەن. پرۇسسىيىدىكى زاۋۇت ئىشچىلىرى توغرىسىدا ئۇ مۇنداق دېگەن: «ئۇلار ئېرىشكەن ئىش ھەققىگە ئاددىي يېمەكلىكلەر ۋە ئۇلار ئىشلىتىشكە ئادەتلىنىپ قالغان ئاز مىقداردىكى تۇرمۇش بۇيۇملىرىنىلا سېتىۋالغىلى بولىدۇ... بۇنى ئۇلارنىڭ ئەنگلىيىدىكى رىقابەتچىلىرى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ئۇلارنىڭ تۇرمۇشى تېخىمۇ جاپالىق، ئىشى تېخىمۇ ئېغىر» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1853-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»، 85-بەت)

(111) «ھەددىدىن زىيادە ئەمگەك بىلەن شۇغۇللانغان كىشىلەر ئادەم ھەيران قالغۇدەك دەرىجىدە تېز ئۆلۈپ كېتىدۇ؛ لېكىن ئۆلگۈچىنىڭ ئورنىغا دەرھال باشقىلار تولدۇرۇلىدۇ، كىشىلەر پات-پات ئالمىشىپ تۇرىدۇ، لېكىن سەھنىدە ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمايدۇ» («ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 1833-يىل لوندون نەشرى، 1-توم 55-بەت؛ ئې • گ • ۋېكفىلدنىڭ ئەسىرى).

(112) «ئامموۋى سەھىيە. مەخپىي كېڭەش سەھىيە تەكشۈرگۈچىسىنىڭ 6-نومۇرلۇق دوكلاتى. 1863-يىلى» 1864-يىل لوندون نەشرىگە قاراڭ. بۇ دوكلاتتا دېھقانچىلىق ئىشچىلىرى ئالاھىدە تىلغا ئېلىنغان. «كىشىلەر سېتېبدلېند ۋىلايىتىنى ناھايىتى زور دەرىجىدە ياخشىلانغان ۋىلايەت دەپ قارايدۇ، لېكىن يېقىندىكى تەكشۈرۈشتە ئەرلەرنىڭ قامەتلىك ۋە چەۋەندازلارنىڭ باتۇرلۇقى بىلەن داڭق چىقارغان بۇ جايدىكى ئاھالىنىڭ ياداڭ ۋە زەئىپ ئىرققا ئايلىنىپ قالغانلىقى بايقالدى. بۇ رايون تاغ باغرى، دېڭىز بويىغا جايلىشىپ، مۇھىتى سالامەتلىككە ئىنتايىن پايدىلىق بولسىمۇ، لېكىن باللارنىڭ چىرايى باشقىچىلا ياداڭغۇ ۋە زەپرەڭ بولۇپ، خۇددى لوندوننىڭ ھاۋاسى ناھايىتى يامان تار كوچىسىدا ياشاۋاتقان كىشىلەرگە ئوخشاش كۆرۈنىدۇ.» (تخورتون «نوپۇس ئېشىنچىلىقى ۋە ئۇنى قۇتقۇزۇش چارىسى» 1864-يىل لوندون نەشرى، 74-، 75-بەتلەر) ئۇلار ئەمەلىيەتتە پاھىشە، ئوغرىلار بىلەن گلازگونىڭ تار كوچىلىرىدا بىللە تۇرۇۋاتقان 30 مىڭ «قەھرىمان تاغ ئاھالىسى»گە ئوخشايدۇ.

كاپىتالىستىك دۆلەتنىڭ شوئارى. شۇڭا، جەمئىيەت كاپىتالنى ئىشچىلارنىڭ سالامەتلىكى ۋە ئۆمرىگە كۆڭۈل بۆلۈشكە مەجبۇرلىمىسا، كاپىتال تۇپتىن كۆڭۈل بۆلمەيدۇ.[113] جىسمانىي ۋە ئەقلىي كۈچنىڭ ناچارلىشىشى، ۋاقىتسىز ئۆلۈپ كېتىش، ھەددىدىن زىيادە ئەمگەكنىڭ ئازابى توپەيلىدىن كىشىلەرنىڭ غەزىپى بېسىلمىدى، كاپىتال بۇنىڭغا جاۋاب بېرىپ: بۇنداق ئازاب-ئوقۇبەت بىزنىڭ خۇشاللىقىمىز (پايدىمىز) نى ئاشۇرغانىكەن، نېمىشقا بۇنىڭدىن ئازابلىنىدىكەنمىز؟[218] دەيدۇ. ئەمما، ئومۇملاشتۇرۇپ ئېيتقاندا، بۇمۇ ئايرىم كاپىتالىستلارنىڭ ياخشى ياكى يامان نىيىتىگە باغلىق بولمايدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىچكى قانۇنىيىتى ئەركىن رىقابەت تەسىرىدىن تاشقى مەجبۇرىي قانۇنىيەت سۈپىتىدە ھەر بىر كاپىتالىستقا تەسىر كۆرسىتىدۇ.[114]

(113) «ئاھالىنىڭ سالامەتلىكى مىللىي كاپىتالنىڭ مۇھىم تەركىبى بولسىمۇ، لېكىن شۇنى ئېتىراپ قىلىش كېرەككى، كاپىتالىستلار بۇ بايلىقنى ساقلاپ قېلىش ۋە قەدىرلەشنى تۈپتىن ئويلىمايدۇ... زاۋۇت خوجايىنلىرى ئىشچىلارنىڭ سالامەتلىك ئەھۋالىغا مەجبۇرىي كۆڭۈل بۆلدۇ.» («تېمىس گېزىتى» 1861-يىل 11-ئاينىڭ 5-كۈنى) «غەربىي رايوندىكى ئەرلەر ئىنسانىيەت ئۈچۈن توقۇمىچى بولۇپ قالدى. .. ئىشچىلارنىڭ سالامەتلىكى نابۇت قىلىندى، يەنە بىرقانچە ئەۋلاد ئۆتكەندىن كېيىن بۇ ئىرق ناچارلىشىپ كېتىدۇ، لېكىن ئەكس تەسىر يۈز بەردى. بالىلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتى چەكلىنىمىگە ئۆچۈردى...» («مەركىزىي رويخەتكە ئېلىش ئىدارىسى باشلىقىنىڭ 22-نومۇرلۇق يىللىق دوكلاتى» 1861-يىلى)

(114) مەسىلەن، بىز شۇنى كۆرۈپ يەتتۇقكى، 1863-يىلىنىڭ بېشىدا ستاففورتتا زور كۆلەمدىكى ساپال بويۇملار زاۋۇتىغا ئىگە بولغان 26 شىركەت، جۈملىدىن جوئىي ۋېجۋوئود ئاتا-بالا شىركىتى خەت يېزىپ، «دۆلەتنىڭ مەجبۇرىي ئارىلىشىشى»نى تەلەپ قىلغان. ئۇلار مۇنداق دېگەن، «باشقا كاپىتالىستلار بىلەن رىقابەتلىشىش» ئۇلارنىڭ بالىلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتى قاتارلىقلارنى «ئىختىيارىي» چەكلىشىگە ئىمكانىيەت بەرمەيدۇ. «شۇڭا، بىز يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئىللەتلەردىن قاتتىق نەپرەتلەنسەكمۇ، لېكىن ئۇنى زاۋۇت خوجايىنلىرى ئوتتۇرىسىدىكى مەلۇم كېلىشىمگە تايىنىپ چەكلىيەلمەيمىز... بۇ ئەھۋاللارنى نەزەردە تۇتقاندا، بىز بىر مەجبۇرىي قانۇننى تۈزۈشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 1-نومۇرلۇق دوكلات» 1863-يىلى 322-بەت)



نورمال ئىش كۈنىنىڭ بەلگىلىنىشى—بىرقانچە ئەسىردىن بۇيان كاپىتالىستلار بىلەن ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەشنىڭ نەتىجىسى، لېكىن، بۇ كۈرەش تارىخىدا، ئىككى خىل قارىمۇقارشى خاھىش پەيدا بولدى. مەسىلەن، بىز ئەنگلىيىدە يۈرگۈزۈلۈۋاتقان زاۋۇت قانۇنى بىلەن 14-ئەسىردىن باشلاپ تاكى 18-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىغىچە داۋام قىلغان ئەمگەكچىلەر قانۇننى سېلىشتۇرۇپ كۆرەيلى[115]. ھازىرقى زاۋۇت قانۇنىدا ئىش كۈنى مەجبۇرىي قىسقارتىلىدۇ، ئەمگەكچىلەر قانۇنىدا ئىش كۈنى مەجبۇرىي ئۇزارتىلىدۇ. كاپىتال ئۆزىنىڭ بىخلاش دەۋرىدە، ئەمدىلا دۇنياغا كەلگەنلىكتىن، نوقۇل ھالدا ئىقتىسادىي مۇناسىۋەت كۈچىگە تايانماي، يەنە دۆلەت ھاكىمىيىتىنىڭ ياردىمىگە تايانغاندىلا، ئاندىن ئۆزىنىڭ يېتەرلىك مىقداردىكى قوشۇمچە ئەمگەكنى شىلىۋېلىش ھوقۇقىنى كاپالەتلەندۈرەلەيدۇ، ئۇنىڭ شۇ چاغدا ئوتتۇرىغا قويغان تەلىپىنى ئۇنىڭ يېتىلگەن مەزگىلىدە ئاغرىنىپ چىداپ يول قويۇشى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، دەرۋەقە ناھايىتى چەكلىك بولىدۇ. بىرقانچە

(114) ئىزاھقا قوشۇمچە: يېقىندا تېخىمۇ گەۋدىلىك مۇنداق بىر مىسال كۆرۈلدى. تازا گۈللەنگەن دەۋردە، پاختا باھاسى ناھايىتى يۇقىرىلاپ كەتتى، بۇنىڭ بىلەن بان كىبۇرندىكى پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتىنىڭ خوجايىنلىرى كېلىشىم تۈزۈپ، بەلگىلىك مەزگىلدە ئۆز زاۋۇتىنىڭ ئىش ۋاقتىنى قىسقارتتى. بۇ مۇددەت تەخمىنەن 11-ئاينىڭ (1871-يىلى) ئاخىرىغا قەدەر داۋاملاشتى. ھەم ئىگىرىش، ھەم توقۇمىچىلىق بىلەن شۇغۇللانغان باي زاۋۇت ئىگىلىرى بۇ كېلىشىمدىن كېلىپ چىققان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قىسقىراش پۇرسىتىدىن پايدىلىنىپ، ئۆز تىجارىتىنى كېڭەيتتى، بۇنىڭ بىلەن كىچىك زاۋۇت ئىگىلىرىنى قۇربان قىلىش ھېسابىغا زور مىقداردىكى پايدىغا ئېرىشتى. بۇ كىچىك زاۋۇت ئىگىلىرى قىيىنچىلىق تۈپەيلىدىن زاۋۇت ئىشچىلىرىغا و سائەتلىك ئىش كۈنىنى زور كۈچ بىلەن تەرغىپ قىلىشقا مەجبۇر بولدى ھەمدە بۇ ئىش ئۈچۈن ياردەم بېرىشكە ماقۇل بولدى!

(115) ئەنگلىيىدە بۇ ئەمگەكچىلەر قانۇنى (بۇنداق پەرمان فرانسىيە، نېدېرلاند قاتارلىق دۆلەتلەردە بىر ۋاقىتتا بولغان) 1831-يىلى ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرى ئۇلارنى ئاللىبۇرۇن مەغلۇپ قىلغاندىن كېيىن، ئاندىن رەسمىي بىكار قىلىندى.

ئەسىر ئۆتكەندىن كېيىن، «ئەركىن» ئىشچى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ راۋاجلىنىشى نەتىجىسىدە، ئۆزىنىڭ ھاياتىدىكى بارلىق پائالىيەتچان ۋاقتىنى، ئۆزىنىڭ ئەمگەك ئىقتىدارىنى ئىختىيارىي ھالدا، يەنى ئىجتىمائىي شارائىتنىڭ مەجبۇرلىشى ئاستىدا، ئۆزىنىڭ كۈندىلىك تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ باھاسى بويىچە ساتىدۇ، بىر چىنە قىزىل پۇرچاق ئۈچۈن ئۆزىنىڭ چوڭ ئوغۇللۇق ۋارىسلىق قىلىش ھوقۇقىنى [219] ساتىدۇ. شۇڭا، 14-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىن 17-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىغىچە، كاپىتال دۆلەت ھاكىمىيىتىنىڭ كۈچىدىن پايدىلىنىپ قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلارنى ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىش دەرىجىسىنى قوبۇل قىلىشقا مەجبۇرلىدى، بۇ 19-ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا دۆلەتنىڭ بەزى جايلاردا بالىلارنىڭ قېنىنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىپ كېتىشىنى چەكلەش ئۈچۈن ئەمگەك ۋاقتىنىڭ بەلگىلەنگەن چېكى بىلەن ئومۇمەن بىردەك بولدى، بۇ ناھايىتى تەبىئىي ئەھۋال. مەسىلەن، شىمالىي ئامېرىكا جۇمھۇرىيىتىنىڭ تاكى يېقىنقى ۋاقىتقىچە ئەڭ ئەركىن شتاتى بولۇپ كەلگەن ماسساچۇسېتس شتاتىدا، بۈگۈن دۆلەت ئېلان قىلغان 12 ياشتىن تۆۋەن بالىلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتىنىڭ چېكى 17-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا ئەنگلىيىدىكى قاۋۇل قول سانائەتچىلەر، كۈچلۈك ياللانما دېھقانلار ۋە كۈچتۈڭگۈر تۆمۈرچىلەرنىڭ نورمال ئىش كۈنى بولغانىدى. [116]

(116) «12 ياشتىن تۆۋەن بالىلارنىڭ ھەر كۈنى زاۋۇتتا ئىشلەيدىغان ۋاقتى 10 سائەتتىن يۇقىرى بولماسلىقى كېرەك.» («ماسساچۇسېتس شتاتىنىڭ ئادەتتىكى قانۇنى» 60-باب، ئۈچىنچى بۆلۈم. بۇ پەرمان 1836–1858-يىللىرى ئېلان قىلىنغان.) «بارلىق پاختا توقۇمىچىلىق زاۋۇتى، يۇڭ توقۇمىچىلىق زاۋۇتى، يىپەك توقۇمىچىلىق زاۋۇتى، قەغەز زاۋۇتى، ئەينەك زاۋۇتى، كاناپ زاۋۇتى ياكى تۆمۈرچىلىك زاۋۇتى ۋە باشقا مېتال پىششىقلاپ ئىشلەش زاۋۇتلىرىدا بىر كۈندە 10 سائەتلىك ئىش قانۇندا بەلگىلەنگەن كۈنلۈك



بىرىنچى ئەمگەكچىلەر قانۇنى (ئېدۋارد III نىڭ 23-يىلى، يەنى 1349-يىلى) نىڭ ئېلان قىلىنىشىغا (سەۋەب ئەمەس، بەلكى باھانە بولغانىدى، چۈنكى بۇنداق قانۇن بۇ باھانە ئەمدى مەۋجۇت بولمىغان ئەھۋالدا داۋاملىق بىرقانچە يۈز يىل ساقلىنىدۇ) چۇمانىڭ ئەۋج ئېلىشى [220]، نوپۇسنىڭ زور دەرىجىدە ئازلاپ كېتىشى بىۋاسىتە سەۋەب بولغانىدى، تورى يازغۇچىلىرىنىڭ سۆزى بويىچە ئېيتقاندا، ئەينى ۋاقىتتا «مۇۋاپىق باھا (يەنى خوجايىنلارنىڭ مۇۋاپىق قوشۇمچە ئەمگەك مىقدارىغا ئېرىشىشىنى كاپالەتلەندۈرىدىغان باھا) بىلەن ئىشچىلارنى ياللاشتا، قىيىنچىلىق چىدىغىلى بولمايدىغان دەرىجىگە بېرىپ يەتتى». [117] شۇڭا، قانۇن جەھەتتە «مۇۋاپىق» ئىش ھەققى مەجبۇرىي بەلگىلەندى، ئوخشاشلا ئىش كۈنىنىڭ چېكىمۇ مەجبۇرىي بەلگىلەندى. كېيىنكى بۇ نۇقتا بۇ يەردە بىز بىردىنبىر كۆڭۈل بۆلىدىغان نۇقتا، 1496-يىلى (ھېنرى VII دەۋرى) دىكى قانۇنلاردا يەنە ئوتتۇرىغا قويۇلغان. قانۇن بويىچە (بەربىر ئەمگەك

ئىش مىقدارى دەپ قارىلىشى كېرەك. يەنە مۇنداق بەلگىلەنگەن، مەيلى ھەرقانداق زاۋۇتتا ئىشلەۋاتقان قۇرامىغا يەتمىگەنلەر بولسۇن، بۇنىڭدىن كېيىن ئۇلارنى ھەر كۈنى 10 سائەتتىن ئارتۇق ياكى ھەپتىدە 60 سائەتتىن ئارتۇق ئىشلەشكە رىغبەتلەندۈرۈش ياكى مەجبۇرلاشقا بولمايدۇ؛ ئىككىنچىدىن، مەزكۇر شتاتنىڭ ھەرقانداق زاۋۇتلىرىدا بۇنىڭدىن كېيىن 10 ياشتىن تۆۋەن قۇرامىغا يەتمىگەن بالىلارنى ئىشچىلىققا ياللاشقا بولمايدۇ.» «يېڭى جېرسىي شتاتى. ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى چەكلەيدىغان پەرمان» 1-، 2-پاراگراف. 1851-يىل 3-ئاينىڭ 18-كۈنىدىكى پەرمان) «مەيلى ھەرقانداق زاۋۇتتا 12 ياشتىن 15 ياشقىچە بولغان بالىلارنى كۈندە 11 سائەتتىن ئارتۇق ئىشلىتىشكە ھەمدە ئەتىگەن سائەت 5تىن بۇرۇن ۋە كەچتە سائەت 7 يېرىمدىن كېيىن ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.» («رود ئارىلى شتاتىنىڭ تۈزىتىش كىرگۈزۈش نىزامى» 139-باب 23-پاراگراف. 1857-يىل 7-ئاينىڭ 1-كۈنى)

(117) يوئىپ • با • باۋئېرس «ئەركىن سودىدىكى نەيرەڭۋازلىق» 1850-يىلى لوندون 7-نەشرى 205-بەت. بۇ تورىچى يەنە مۇنۇلارنى ئېتىراپ قىلىدۇ: «پارلامېنت ماقۇللىغان ئىشچىلارغا پايدىسىز، ئەمما خوجايىنلارغا پايدىلىق بولغان ئىش ھەققىنى تەڭشەش توغرىسىدىكى پەرمان ناھايىتى ئۇزۇن مەزگىلگىچە ساقلىنىپ، 464 يىل داۋام قىلدى. نوپۇس ئاشتى. ھازىر بۇ پەرمان ئارتۇقچە يۈك بولۇپ قالدى.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 206-بەت)

ئاشمىسىمۇ) ، بارلىق ھۈنەرلەر ۋە دېھقانچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ ئىش كۈنى 3-ئايدىن 9-ئايغىچە ، ئەتىگەن سائەت 5تىن كەچ سائەت 7-8گىچە داۋام قىلىشى ، بۇنىڭ ئىچىدە تاماق يېيىش ۋاقتى ئىچىدە ئەتىگەنلىك تاماق ۋاقتى بىر سائەت بولۇشى ، چۈشلۈك تاماق ۋاقتى بىر يېرىم سائەت بولۇشى ، چۈشتىن كېيىنكى ئارىلىقتا تاماق يېيىش ۋاقتى يېرىم سائەت بولۇشى ، ھازىر يۈرگۈزۈلۈۋاتقان زاۋۇت قانۇنىدا بەلگىلەنگەن تاماق يېيىش ۋاقتىغا قارىغاندا بىر ھەسسىدىن كۆپرەك بولۇشى كېرەك .(118) قىش پەسلىدە ، ئەتىگەن سائەت بەشتىن قاراڭغۇ چۈشكىچە ئىشلەش ، ئارىلىقتىكى ئارام ئېلىش ۋاقتى ئۆزگەرمەسلىكى كېرەك . 1562-يىلىدىكى ئېلىزابېت قانۇنىدا «كۈنلۈك ئىش ھەققى ئالىدىغان ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى ئالىدىغان» بارلىق ئىشچىلارنىڭ ئىش كۈنىنى ئۇزارتىشقا تېگىلمىگەن ، ئەمما ئۇنىڭدا ياز پەسلىدىكى ئارام ئېلىش ۋاقتىنى ئىككى يېرىم سائەت ، قىش پەسلىدە ئىككى سائەت قىلىپ چەكلەشكە ئۇرۇنۇلغان . چۈشلۈك تاماق ۋاقتى پەقەت بىر سائەت بولۇپ ، «يېرىم سائەتلىك چۈشلۈك ئۇخلاش تۈزۈمى» پەقەت 5-ئايدىن 8-ئايغىچە بولغان ۋاقىتتىلا يولغا

(118) بۇ پەرمان توغرىسىدا، يۇئې ۋېد ئادىللىق بىلەن مۇنداق كۆرسىتىدۇ: «1496-يىلىدىكى پەرماندىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەينى ۋاقىتتىكى تاماق پۇلى قول سانائەتچىلەر كىرىمىنىڭ $\frac{1}{3}$ گە، دېھقانچىلىق ئىشلىرى كىرىمىنىڭ $\frac{1}{2}$ گە تەڭ كېلىدۇ. بۇ ئەينى ۋاقىتتىكى ئىشچىلار ھازىرقى ئىشچىلارغا قارىغاندا تېخىمۇ زور مۇستەقىللىققا ئىگە ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ، چۈنكى ھازىر دېھقانچىلىق ئىشچىلىرى بىلەن ئىشخانا قول سانائەت ئىشچىلىرىنىڭ تاماق پۇلى ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىدە ئىگىلەيدىغان سالمىقىدىن بەك كۆپىيىپ كەتتى». (يۇئې ۋېد «ئوتتۇرا سىنىپ ۋە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ تارىخى» [23-]، 25-بەت) بەزىلەر مۇنداق قارايدۇ، بۇنداق پەرقنى ھازىرقى يېمەكلىك بىلەن كىيىم-كېچەكنىڭ سېلىشتۇرما باھاسى بىلەن شۇ ۋاقىتتىكى سېلىشتۇرما باھاسىنىڭ ئوخشاشماسلىقى كەلتۈرۈپ چىقارغان، لېكىن باش روھانىي فلېتۋۇدنىڭ «نەرخ-ناۋا جەدۋىلى» (1707-يىل لوندون 1-نەشرى ۋە 1745-يىل لوندون 2-نەشرى)گە نەزەر سالىدىغان بولساق، بۇنداق پىكىر ئۆز ئۆزىدىن تارمار بولىدۇ.



قويۇشقا ئىجازەت بېرىلگەن . ئىشچى بىر سائەت رۇخسەتسىز ئىشقا كەلمىسە ئىش ھەققىدىن بىر پېنىي تۇتۇپ قېلىنىدۇ . لېكىن ئەمەلىيەتتە ، ئىشچىنىڭ تەمىناتى قانۇندا بەلگىلەنگىنىگە قارىغاندا كۆپ ياخشى بولۇشى كېرەك . سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ئاتىسى ، مەلۇم دەرىجىدە ستاتىستىكا ئىلمىنىڭ ياراتقۇچىسى دېيىشكە بولىدىغان ۋىلىيام پېتتى 17-ئەسىرنىڭ ئاخىرقى 30 نەچچە يىلىدا ئېلان قىلغان ئەسىرىدە مۇنداق دەيدۇ :

«ئىشچىلار (ئەينى چاغدا، دېھقانچىلىق ئىشچىلىرىنى كۆرسىتىدۇ) بىر كۈندە 10 سائەت ئىشلەيدۇ، بىر ھەپتىدە 20 قېتىم تاماق يەيدۇ، دېمەك، ئادەتتىكى كۈنلىرى كۈندە ئۈچ قېتىم، يەكشەنبە كۈنى ئىككى قېتىم تاماق يەيدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، ئەگەر ئۇلار جۈمە كۈنى كەچلىك تاماقنى تېجىسە، چۈشلۈك تاماق ۋاقتى ئۈچۈن ھازىرقىغا ئوخشاش ئىككى سائەت يەنى سائەت 11 دىن سائەت بىرگىچە بولغان ۋاقىتنى سەرپ قىلماي، بۇنىڭ ئورنىغا بىر يېرىم سائەت سەرپ قىلىپ، ئىشنى $\frac{1}{20}$ ئاشۇرۇپ، ئىستېمالنى $\frac{1}{20}$ ئازايتسا، ئۇنداقتا، يۇقىرىدا ئېيتىلغان باجنىڭ $\frac{1}{10}$نى توپلىغىلى بولىدۇ.»(119)

دوكتور ئاندرېۋ يۇئول 1833-يىلىدىكى 12 سائەتلىك ئىش كۈنى تۈزۈمى ھەققىدىكى قانۇن لايىھىسىنى زۇلمەتلىك دەۋرگە قايتقانلىق دەپ سۆكۈپ ناھايىتى ئادىل گەپ قىلغان ئەمەسمىدى ؟ ئەلۋەتتە ، ئەمگەكچىلەر قانۇندا كۆرسىتىلگەن ھەمدە پېتتى تەرىپىدىن كۆرسىتىلگەن تۈرلۈك بەلگىلىمىلەر شاگىرتلارغىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ . تاكى 17-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىغا كەلگەندە باللار

(119) ۋ . پېتتى «ئىرېلاندىيىگە دائىر سىياسىي ئانالىز. 1672-يىلى» 1691-يىل نەشرى 10-بەت.[151]

ئەمگەكنىڭ قانداق ئەھۋالدا ئىكەنلىكىنى تۆۋەندىكى شىكايەتتىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ :

«بىزنىڭ ئەنگلىيىدىكى ئۆسمۈرلىرىمىز شاگىرتلىققا كىرگۈچە ھېچ ئىش قىلمايدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنىڭ مەلىكىلىك ھۇنەرۋەن بولۇپ چىقىشىغا يەتتە يىلدىن كۆپ ۋاقىت كېتىدۇ، ئەلۋەتتە.»

ئۇنىڭ ئەكسىچە، گېرمانىيىنى ئۇ يەردىكى باللار بۆشۈكتىكى چېغىدىلا ئەڭ بولمىغاندا، ئازراق بولسىمۇ «كەسپىي جەھەتتىن تەربىيىلىنىدۇ» دەپ ماختاشقا ئەرزىيدۇ. [120]

(120) «ماشىنىسازلىق سانائىتىنىڭ تەرەققىياتىنى ئىلگىرى سۈرۈشنىڭ زۆرۈرلۈكى توغرىسىدا»، 1690-يىل لوندون نەشرى، 13-بەت. خۇيگ پارتىيىسى ۋە بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپەئىتىنى كۆزلەپ، ئەنگلىيە تارىخىنى ساختىلاشتۇرغان ماكاۋلېي مۇنۇلارنى جاكارلىدى: «بالىلارنى بەك بالدۇر ئەمگەككە سېلىش ئۇسۇلى 17-ئەسىردە تولىمۇ يامراپ كەتكەنىدى، شۇ چاغدىكى سانائەت ئەھۋالىدىن قارىغاندا، بۇنداق قىلىش ئەقىلگە سىغمايتتى. يۇڭ توقۇمىچىلىقىنىڭ مەركىزى بولغان نورۋىچتا ئالتە ياشلىق باللار ئىشقا يارامىلىق دەپ قارىلاتتى. شۇ چاغدا نۇرغۇن يازغۇچىلار، جۈملىدىن دىلى ئىنتايىن تۈز دەپ قارىلىدىغان يازغۇچىلار بۇ شەھەردىكى ئوغۇل ۋە قىز باللارنىڭلا بىر يىلدا ياراتقان بايلىقىنىڭ ئۇلارنىڭ تۇرمۇش خىراجىتىدىن 12 مىڭ ستېرلىڭ كۆپ ئېشىپ كېتىدىغانلىقىنى ئىشتىياق بىلەن سۆزلىگەن. بىز ئۆتمۈشكە تەئەللۇق تارىخنى قانچىكى ئىنچىكە تەتقىق قىلساق، دەۋرىمىز يېڭى ئىجتىمائىي نۇقسانلار بىلەن تولۇپ كەتتى، دەپ ھېسابلايدىغان قاراشلارنى رەت قىلىشقا شۇنچە ئاساس تاپالايمىز. يېڭى نەرسىلەر بۇ نۇقسانلارنى بايقايدىغان ئەقىل-پاراسەت ۋە بۇ نۇقسانلارنى داۋالايدىغان ئىنسانىي روھ». («ئەنگلىيە تارىخى»، 1-توم، 417-بەت). ماكاۋلېي بىزگە يەنە شۇنىمۇ ئېيتىپ بېرىشى مۇمكىن ئىدىكى، 17-ئەسىردىكى «دىلى ئىنتايىن تۈز» بولغان سودا ئەھلىلىرى گوللاندىيىدىكى بىر كەمبەغەللەرنى قۇتقۇزۇش پالاتاسىنىڭ 4 ياشلىق بالىنى قانداق قىلىپ ئىشقا ياللىغانلىقىنى، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ خىل «ئەمەلىيەتكە تەتبىقلانغان ئەخلاق» مىسالىنىڭ تاكى ئا. سمىت دەۋرىگىچە بولغان ماكاۋلېي تىپىدىكى ئىنسانپەرۋەرلەرنىڭ ئەسەرلىرىدە بارلىقىنى «ئىشتىياق» بىلەن بايان قىلغان. دەرۋەقە، قول سانائىتىدىن پەرقلىنىدىغان ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ بارلىققا كېلىشىگە ئەگىشىپ، باللارنى ئېكسپلاتاتسىيە قىلىش ئالامەتلىرىمۇ كېلىپ چىقتى. بۇنداق ئېكسپلاتاتسىيە ئەزەلدىن دېھقانلار ئارىسىدا مۇئەييەن دەرىجىدە بار ئىدى، ئۇنىڭ ئۈستىگە دېھقانلار زىممىسىدىكى بويۇنتۇرۇق بارغانسېرى ئېغىرلىشىپ، بۇ خىل ئېكسپلاتاتسىيە بارغانچە يامانلاشقان. كاپىتالنىڭ يۈزلىنىشى ناھايىتى ئېنىق، ئەمما پاكىتنىڭ ئۆزى 2 باشلىق بالىغا ئوخشاش ئىنتايىن ئاز كۆرۈلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئالدىن سېزەر «سودا ئەھلىلىرى» زامانداشلىرى ۋە كەلگۈسى ئەۋلادلىرىغا ئىبرەت بولسۇن ئۈچۈن، بۇ پاكىتلارنى ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىشكە ئەرزىيدىغان، ھەيران قالارلىق ئىش سۈپىتىدە



18-ئەسىرنىڭ كۆپ قىسىم ۋاقتىدا، تاكى يىرىك سانائەت دەۋرىگىچە، ئەنگلىيە كاپالىتى ئىشچىنىڭ پۈتۈن ھەپتىسىنى ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ بىر ھەپتىلىك قىممىتىنى تۆلەشكە تايىنىپمۇ ئىگىلىيەلمىگەنىدى، پەقەت دېھقانچىلىق ئىشچىلىرى بۇنىڭدىن مۇستەسنا ئىدى. ئۇ چاغدا ئىشچىلار تۆت كۈنلۈك ئىش ھەققىگە تايىنىپ، بىر ھەپتە تۇرمۇش كەچۈرەلەيتتى، ئۇلارنىڭ قارىشىچە، بۇ پاكىت قالغان ئىككى كۈندىمۇ كاپىتالىستلار ئۈچۈن ئىشلەش كېرەكلىكىگە تولۇق ئاساس بولالمايتتى. ئەنگلىيىدىكى بىر قىسىم ئىقتىسادشۇناسلار كاپىتال ئورنىدا خىزمەت كۆرسىتىش ئۈچۈن، ئىشچىلارغا ئۆزگەرمەيدىغان جاھىللار دەپ قاتتىق ھۇجۇم قىلغان؛ يەنە بىر ئېقىمدىكى ئىقتىسادشۇناسلار بولسا ئىشچىلارنى ھىمايە قىلغان. مەسىلەن، بىز پوستلېتۋايت (ئەينى چاغدا ئۇ تۈزگەن سودا لۇغىتى ھازىرقى ماك كۇللوخ ۋە ماك گرېگورنىڭ شۇ خىلدىكى ئەسىرىگە ئوخشاش ياخشى باھاغا ئېرىشكەن) بىلەن يۇقىرىدا ستاتا ئېلىنغان «قول سانائىتى ۋە سودا توغرىسىدا»نىڭ ئاپتورى ① ئوتتۇرىسىدىكى مۇنازىرىنى ئاڭلاپ باقايلى[121]:

«ئىشتىياق» بىلەن خاتىرىلىگەن ھەمدە ئۇلارنىڭ تەقلىد قىلىشىنى تەۋسىيە قىلغان. خوشامەتچىلىكنى ۋە ياغلىما سۆزلەرنى قىلىشنى ياخشى كۆرىدىغان بۇ شوتلاندىيىلىك ماكاۋلېي يەنە مۇنداق دەيدۇ: «بىزنىڭ ھازىر ئاڭلاۋاتقىنىمىز چېكىنىش، ئەمما كۆرۈۋاتقىنىمىز ئىلگىرىلەش.» بۇ قانداق كۆز، بولۇپمۇ قانداق قۇلاق!

(121) ئىشچىلارنى ئەيىبلىگۈچىلەرنىڭ ئەڭ ياۋۇزى مۇشۇ ماقالىدە كۆرسىتىلگەن «قول سانائىتى ۋە سودا توغرىسىدا» (1770-يىل لوندون نەشرى)نىڭ ئىسمىنى يوشۇرغان ئاپتورى. ① ئۇ ئىلگىرىلا ئۆزىنىڭ «باج-سېلىق توغرىسىدا» (1765-يىل لوندون نەشرى) دېگەن كىتابىدا شۇنداق ئەيىبلىگەن. بۇ تەرەپتە تۇرغانلار ئىچىدە يەنە قىل سىغمايدىغان ۋالاقتەككۈر ستاتىستىكچى پلونىيس-ئارتور يوۋنگمۇ بار. ئىشچىلارنى ھىمايە قىلىشتا ئەڭ كۆزگە كۆرۈنگىنى جاكوب ۋاندېرلىنت «پۇل ھەممىگە قادىر» (1734-يىل لوندون نەشرى)، ئىلاھىيەت دوكتورى ناتانىيىل فوستېر باستېر «نۆۋەتتە ئاشلىق باھاسىنىڭ قىممەت بولۇشىدىكى سەۋەب» (1767-يىل لوندون نەشرى)؛ دوكتور پرىس، بولۇپمۇ

① جون كوننىڭخامنى كۆرسىتىدۇ.

پوستلېتۋايت مۇنداق دېگەن :

«مەن بۇ بىرنەچچە باياناتىمنى ئاخىرلاشتۇرىدىغان چاغدا، كۆپ كىشىلەردىن ئاڭلىغان مۇنداق بىر چىرىك سەپسەتىنى ئۆتتۈرىغا قويماي تۇرالمايمەن، ئۇلارنىڭ ئېيتىشىچە، ئەگەر ئىشچى بەش كۈن ئىشلەپ تۇرمۇشنى قامدىغۇدەك پۇل تاپسا، ئۇنىڭ تولۇق 6 كۈن ئىشلىگۈسى كەلمەيدىكەن. ئۇلار مۇشۇ سەۋەبتىن يەكۈن چىقىرىپ مۇنداق دېگەن: باج ياكى باشقا ھەرقانداق چارە بىلەن ھەتتاكى ئاشۇ زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرۈش ئارقىلىق قول سانائەتچىلەرنى ۋە ئىشخانا قول سانائىتى ئىشچىلىرىنى ھەر ھەپتىدە ئۈزۈلدۈرمەستىن 6 كۈن ئەمگەك قىلىشقا مەجبۇرلاش لازىم. ئەپۇ قىلغايسىلەر، مېنىڭ قارىشىم پادىشاھلىقىمىزدىكى ئەمگەكچى ئاھالىنى مەڭگۈگە قۇل قىلماقچى بولغان بۇ چوڭ سىياسىئونلارنىڭكىگە ئوخشىمايدۇ. ئۇلار «پەقەت ئىشلەشنىلا بىلىپ، ئويناشنى بىلمىسە، ئادەملەر ھامان دۆتلىشىپ كېتىدۇ» دېگەن ماقالنى ئۇنتۇپ قاپتۇ. ئەجەبا، ئىنگلىزلار ئىستىداتلىق ماھىر قول سانائەتچىلەر ۋە ئىشخانا قول سانائەت ئىشچىلىرىنىڭ برىتانىيە تاۋارلىرىنىڭ ئىناۋىتىنى ئومۇميۈزلۈك ئاشۇرغانلىقىدىن پەخىرلەنمەمدىكەن؟ بۇ قانداق قولغا كەلگەن؟ ئېھتىمال بۇ بىزنىڭ تۇرمۇشنى تېتىك، جانلىق ئۆتكۈزىدىغان ئەمگەكچى ئامممىزنىڭ كۆڭۈل ئېچىشقا ماھىر بولغانلىقىدىن قولغا كەلگەن بولۇشى مۇمكىن. ئەگەر ئۇلارنىڭ يىلبويى ھېرىپ-چارچىشى، ھەپتىنىڭ ئالتە كۈنىدە تولۇق ئىشلىشىنى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەمىشە ئوخشاش ئىشنى قىلىشنى قاتتىق تەلەپ قىلساق، ئۇلارنىڭ ئىقتىدارى چېكىنىپ كەتمەمدۇ؟ ئۇلار تېتىك، جانلىق، چاققان كىشىلەردىن دۆت، قاشاڭ كىشىلەرگە ئايلىنىپ كەتمەمدۇ؟ بىزنىڭ ئىشچىلىرىمىز بۇنداق ئۇزاق مۇددەتلىك قۇللۇق تۈزۈم تۈپەيلىدىن ئۆزىنىڭ ئابرۇيىنى يوقىتىپ قويماي، ساقلاپ قالالايتتىمۇ؟... بۇنداق دەھشەتلىك ئازابلانغان ھايۋانلاردىن قانداقتۇر مەلىكىلىك ماھارەتنى كۈتۈش مۇمكىنمۇ؟... ئۇلار ئارىسىدا نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ 4 كۈن قىلغان ئەمگىكى بىر فرانسۇزنىڭ 5 ياكى 6 كۈن قىلغان ئىشىغا توغرا كېلىدۇ. ئەگەر ئىنگلىزلار

پوستلېتۋايت (ئۆزىنىڭ «سودا-سانائەت چوڭ لۇغىتى» دېگەن كىتابىنىڭ قوشۇمچىسى ۋە ئۇنىڭ «بۈيۈك برىتانىيىنىڭ سودا مەنپەئىتىنى شەرھلەش ۋە ئىلگىرى سۈرۈش» 1759-يىلى لوندون 2-نەشرى) دە ئىشچىلارنى ھىمايە قىلغان. پاكىتنىڭ ئۆزىگە كەلسەك، شۇ چاغدا نۇرغۇن باشقا يازغۇچىلارنىڭ ھەممىسى ئۇنى ئېتىراپ قىلغان. مەسىلەن، جوسىياس تاكىر ئەنە شۇنداق قىلغان.



ئۇزاق مۇددەت جاپا چەكسە، خېمىغا يېنىپ، فرانسۇزلارنىڭ ئارقىسىدا قېلىشى مۇمكىن. ئېلىمىز خەلقى ئۇرۇش جەريانىدا باتۇرلۇق بىلەن شۆھرەت قازانغان، بىز دائىم بۇ شۆھرەت بىر تەرەپتىن، نازۇ-نېمەتلىك ئەنگلىيە كالا گۆشى توغرالمىسى ۋە پۇددىڭى بولغانلىقتىن، يەنە بىر تەرەپتىن، قانۇن چىقىرىشتىكى ئەركىن روھنىڭ بولغانلىقىدىن قولغا كەلگەن دەۋاتىمىز. ئېلىمىز قول سانائەتچىلىرى ۋە ئىشخانا قول سانائەت ئىشچىلىرىنىڭ يۈكسەك ئىقتىدارى، زېھنىي كۈچى ۋە ماھارىتىنىڭ بولغانلىقىنى قانداقمۇ ئۇلارنىڭ ئىختىيارىي ھالدا كۆڭۈل ئېچىش ئەركىنلىكىدىن بەھرىمەن بولالىغانلىقىدىن ئەمەس دېيەلەيمىز؟ ئەمما، ئۇلارنىڭ بۇنداق ئىمتىيازنى مەڭگۈگە يوقىتىپ قويماسلىقىنى، ئۇلارنىڭ ئەمگەك ماھارىتىنىڭ ۋە قەھرىمانلىق روھىنىڭ مەنبەسىگە ئايلانغان ئەۋزەل تۇرمۇشنى يوقىتىپ قويماسلىقىنى ئۈمىد قىلىمەن! » (122)

بۇ مەسىلە توغرىسىدا ، «قول سانائەت ۋە سودا»نىڭ ئاپتورى جاۋاب بېرىپ مۇنداق دەيدۇ :

«ئەگەر ھەر ھەپتىنىڭ 7-كۈنى ئارام ئېلىش تەڭرىنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بولسا، ئۇنداقتا قالغان 6 كۈن ئەمگەككە مەنسۇپ بولىدۇ (تۆۋەندە ئۇنىڭ مەقسىتى كاپىتالغا مەنسۇپ دېيىش ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋالالايمىز)، شۇڭا تەڭرىنىڭ بۇ ئەمرىنى مەجبۇرىي يولغا قويۇش لازىم [221] ، ھەرگىز شەپقەتسىز ھەرىكەت... دېيىشكە بولمايدۇ. ئومۇمەن ئېيتقاندا، ئادەملەر تەبىئىي ھالدا راھەتكە بېرىلىپ، جاپادىن قاچىدۇ، بىز بۇنى ئېلىمىزدىكى ئىشخانا قول سانائىتى ئىشچىلىرىنىڭ ھەرىكىتىدىن بەختكە قارشى ھالدا ھېس قىلدۇق. پەقەت تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسى ئۆرلەپ كېتىۋاتىدۇ، ئۇنداق بولمىغاندا، ئۇلار ئوتتۇرا ھېسابتا ھەپتىسىگە كۆپ بولغاندا 4 كۈن ئەمگەك قىلغان بولاتتى... ئەگەر 1 خاند بۇغداي بىر ئىشچىنىڭ پۈتكۈل تۇرمۇش ۋاستىسىگە ۋەكىللىك قىلسا، ئۇنىڭ باھاسى 5 شىللىڭ بولغاندا، ئىشچىلار بىر كۈن ئەمگەك قىلسا، 1 شىللىڭ تاپقان بولىدۇ. مۇشۇنداق بولغاندا، ئۇنىڭ بىر ھەپتىدە پەقەت بەش كۈن ئەمگەك قىلىشىغا توغرا

(122) پوستلېتۋايت «سودا-سانائەت چوڭ لۇغىتى»، «بىرىنچى نەشرىگە مۇقەددىمە»، 14-بەت.

كېلىدۇ؛ ئەگەر 1 خاندا بۇغداي 4 شىللىڭ بولسا، ئۇنىڭ تۆت كۈن ئەمگەك قىلىشىغا توغرا كېلىدۇ... ئەمما پادىشاھلىقىمىزدىكى ئىش ھەققى تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسىدىن كۆپ يۇقىرى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىشخانا قول سانائىتى ئىشچىلىرى تۆت كۈن ئەمگەك قىلسا، بىر ھەپتىنىڭ قالغان نەچچە كۈنىدىكى بىكار ئۆتكەن تۇرمۇشنى قامداشقا يېشىنچا پۇل بولىدۇ... مەن شۇنى ئۈمىد قىلىمەنكى، مېنىڭ ئېيتقانلىرىم بىر ھەپتىدە ئالتە كۈن مۇۋاپىق ئەمگەك قىلىشنىڭ ھەرگىز قۇللۇق تۈزۈمى ئەمەسلىكىنى يېتەرلىك ئىپادىلەيدۇ. دۆلىتىمىزنىڭ يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى بىر ھەپتىدە ئالتە كۈن ئىش قىلىدۇ، شۇڭا ئۇلار ئىشچىلار (labouring poor) ئارىسىدىكى ئەڭ بەختلىك كىشىلەردۇر[123]؛ گوللاندىيىلىكلەر قول سانائەت ئىشخانىسىدا ھەپتىسىگە شۇنچىلىك ئەمگەك قىلىدۇ. ئۇلارمۇ قارىماققا ئىنتايىن بەختلىك مىللەت. ئارىلىقتا نۇرغۇن بايرام كۈنلىرى قىستۇرۇلمىغان تەقدىردە، فرانسۇزلارمۇ شۇنچىلىك ئەمگەك قىلىدۇ[124]... لېكىن، بىزدىكى ئاۋام خەلقتە ئۇلار بىر ئىنگلىز بولغانلىقىمىز ئۈچۈن ئەزەلدىنلا بىر خىل ئىمتىيازىمىز بار، بىز ياۋروپادىكى ھەرقانداق دۆلەتكە (ئىشچىلار ئاممىسىغا) قارىغاندا تېخىمۇ زور ئەركىنلىك ۋە مۇستەقىللىقتىن بەھرىمەن بولۇشىمىز كېرەك، دېگەندەك بىر خىل قاراش بار. بۇنداق ئىدىيە ئەسكەرلەرنى باتۇرلاشتۇردى، مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ ئاز-تولا پايدىسى بولۇشى مۇمكىن؛ ئەمما ئىشخانا قول سانائەت ئىشچىلىرى بۇ خىل ئىدىيىنىڭ تەسىرىگە قانچىلىك ئاز ئۇچرىسا، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى ۋە دۆلەت ئېرىشىدىغان مەنپەئەت شۇنچە زور بولىدۇ. ئىشچىلار مەيلى قانداق چاغدا بولسۇن، باشلىقىمىغا تايانىمسامىمۇ مۇستەقىل ياشىيالايمەن، دەپ قارىماسلىقى كېرەك... تەخمىنەن پۈتۈن ئاھالىنىڭ $\frac{7}{8}$ قىسمىنى ئىگىلەيدىغان ئادەمنىڭ ئازراق مال-مۈلۈك بولغان ياكى بولمىغان سودا بىلەن شۇغۇللىنىدىغان مۇشۇنداق دۆلىتىمىزدە قۇتراتقۇلۇق قىلىش ئىنتايىن خەتەرلىك[125]...

(123) (يۇئې كېنىنئان) «قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا». ئۇ ئۆزى 96-بەتتە 1770-يىلىلا ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ «بەختى»نىڭ قانداق بولۇپ قالغانلىقىنى چۈشەندۈردى. «ئۇلارنىڭ ئەمگەك كۈچى ھامان جىددىيلىشىپ چېكىگە يېتىدۇ؛ ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىنىڭ بەتتەرلىكى بۇنىڭدىنمۇ ئېشىپ كەتمەس، ئۇلارنىڭ ئەمگىكى بۇنىڭدىنمۇ ئېغىرلىشىپ كەتمەس.»

(124) يېڭى دىن بارلىق ئەنئەنىۋى بايراملارنى خىزمەت كۈنىگە ئۆزگەرتىۋېتىدۇ، شۇڭا ئۇ كاپىتالنىڭ بارلىققا كېلىشىدە مۇھىم رول ئوينايدۇ.

(125) (جون كوننىڭخام) «قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا». 15-، 41-، 96-، 97-، 55-، 56-، 57-بەتلەر.



بىزنىڭ نامرات سانائەت ئاھالىمىز ئالتە كۈن ئەمگەك قىلىپ، ئىلگىرىكىدەكلا تۆت كۈن ئەمگەك قىلىپ ئېرىشكەن ئىش ھەققىنى ئالىدىغان بولسىلا، ئەھۋال ئاندىن تۈپتىن ياخشىلانغان بولاتتى[126]»

مۇشۇنداق مەقسەتنى شۇنداقلا «ھورۇنلۇقنى، چېچىلاڭغۇلۇقنى ۋە تولىمۇ ئەركىنلىكنى تۈگىتىش»نى كۆزدە تۇتۇپ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا «نامراتلىق بېجىنى ئازايتىپ، تىرىشچانلىق روھىغا ئىلھام بېرىش ۋە قول سانائەت ئىشخانىسىنىڭ ئەمگەك قىممىتىنى تۆۋەنلىتىش»نى كۆزلەپ، كاپىتالغا سادىق ئېككارتى مۇنداق بىر ئۈنۈملۈك چارىنى ئوتتۇرىغا قويىدى، ئۇ بولسىمۇ ئىجتىمائىي خەير-ئېھسان ئىشلىرىغا تايىنىدىغان ئىشچىلارنى، بىر جۈملە سۆز بىلەن ئېيتقاندا، ئىقتىسادىي ياردەم بېرىشكە تېگىشلىك نامرات ئاھالىنى «كۆڭۈلدىكىدەك ھۈنەر ئۆگىنىش ئورنى»غا قاماپ قويۇشتىن ئىبارەت. بۇنداق «ئورۇن قورقۇنچلۇق ئورۇنغا ئايلاندۇرۇلۇشى لازىم.»[127] بۇنداق «قورقۇنچلۇق ئورۇن»، بۇنداق «كۆڭۈلدىكىدەك ھۈنەر ئۆگىنىش ئورنى»دا، «ھەر كۈنى» «14 سائەت» ئەمگەك قىلىنىشى لازىم، «بىراق، بۇنىڭ ئىچىدە مۇۋاپىق تاماق ۋاقتى بولۇشى كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن ساپ ئەمگەك ۋاقتى تولۇق 12 سائەت بولىدۇ».[128]

(126) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 69-بەت. ژېكوب ۋاندېرلىنت 1734-يىلىلا كاپىتالىستلار ئىشچىلارنىڭ ھورۇنلۇقىدىن ئاغرىنىدۇ. بۇ يەردىكى سىر پەقەت ئوخشاش ئىش ھەققى ئارقىلىق تۆت ئىش كۈننى ئالتە ئىش كۈنىگە ئۆزگەرتىشتىن ئىبارەت.

(127) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 242-، 243-بەتلەر: «بۇنداق كۆڭۈلدىكىدەك ھۈنەر ئۆگىنىش ئورنى كەمبەغەللەرنى يىغىۋېلىش ئورنىغا ئايلىنىپ قالماي بەلكى ‹قورقۇنچلۇق ئورۇن›غا ئايلىنىشى، ئۇلار ئۇ يەردە تويغۇدەك ئوزۇقلىنىشى، ئىسسىق ھەم ياخشى كىيىنىشى، ئىنتايىن ئاز ئىش قىلىشى لازىم.»

(128) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، [260-بەت]. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «فرانسۇزلار بىزنىڭ بىھۇدە ئەركىنلىك ئىدىيىمىزدىن كۈلىدۇ.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 78-بەت)

1770-يىلىدىكى «كۆڭۈلدىكىدەك ھۈنەر ئۆگىنىش ئورنى» ، يەنى قورقۇنچلۇق ئورۇندا ئىش كۈنى 12 سائەتلىك ئىدى! ئارىدىن 63 يىل ئۆتۈپ ، 1883-يىلىغا كەلگەندە ، ئەنگلىيە پارلامېنتى تۆت خىل سانائەت ① تارمىقىدىكى 13—18 ياشلىق بالىلارنىڭ ئىش كۈنىنى تولۇق 12 سائەتكە قىسقارتقاندا ، ئەنگلىيە سانائەتچىنىڭ ئەجەلى توشقاندەك بولدى! 1852-يىلى لۇئىس بوناپارت ئۆزىنىڭ بۇرژۇئازىيە قەلبىدىكى ئورنىنى مۇستەھكەملەش ئۈچۈن ، قانۇندا بەلگىلەنگەن ئىش كۈنىنى ئۆزگەرتىش خىيالىدا بولغان چاغدا ، فرانسىيە ئىشچىلىرى يەكدىللىق بىلەن : «ئىش كۈنىنى 12 سائەتكە قىسقارتىش پەرمانى جۇمھۇرىيەت قانۇنچىلىقىدىن بىزگە قالغان بىردىنبىر پاراۋانلىق! » دەپ شوئار توۋلاشتى . (129) سىۋىرختا 10 ياشتىن يۇقىرى بالىلارنىڭ ئىشلەش ۋاقتى 12 سائەت قىلىپ چەكلەندى ؛ ئارگاۋ ئوبلاستىدا 13—16 ياشلىق بالىلارنىڭ ئىشلەش ۋاقتى 1862-يىلى $12\frac{1}{2}$ سائەتتىن 12 سائەتكە قىسقارتىلغان ؛ ئاۋستىرىيەدە 14—16 ياشلىق بالىلارنىڭ ئىشلەش ۋاقتى 1860-يىلى 12

(129) «ئۇلار ھەر كۈنى 12 سائەتتىن كۆپ ئىشلەشكە بەكمۇ قارشى چىقتى، بۇنداق ئىش كۈنىنى بەلگىلىگەن پەرمان جۇمھۇرىيەت قانۇنچىلىقىدىن ئۇلارغا قالغان بىردىنبىر پاراۋانلىق ئىدى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1855-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 80-بەت) فرانسىيىنىڭ 1850-يىل 9-ئاينىڭ 5-كۈنىدىكى 12 سائەتلىك ئىش توغرىسىدىكى پەرمانى ۋاقىتلىق ھۆكۈمەتنىڭ 1848-يىل 3-ئاينىڭ 2-كۈنىدىكى پەرمانىنىڭ بۇرژۇئازىيىلەشكەن ۋارىيانتى؛ بۇ پەرمان بارلىق ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرىغا ئۇيغۇن كېلىدۇ. بۇ پەرمان ئېلان قىلىنىشتىن ئىلگىرى فرانسىيىدە ئىش كۈنى چەكلىمىگە ئۇچرىمايتتى. زاۋۇتلاردىكى ئىش كۈنى 14—15 سائەتكە يېتەتتى ياكى ئۇنىڭدىن ئېشىپ كېتەتتى. بلانكى ئەپەندىنىڭ «1848-يىلىدىكى فرانسىيە ئىشچىلار سىنىپى»غا قاراڭ. بۇ ئەپەندى ئىنقىلابچى ئەمەس، بەلكى ئىقتىسادشۇناس بولۇپ، ھۆكۈمەتنىڭ ھاۋالىسى بويىچە ئىشچىلار ئەھۋالىنى تەكشۈرگەن.

① مۇشۇ تومنىڭ 522- بېتىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن



سائەتكە قىسقارتىلغان . (130) ئەگەر ماكولېي ھايات بولغان بولسا ، چوقۇم «زوق-ئىشتىياق»لىق ھېسسىياتى بىلەن : «بۇ 1770-يىلىدىن بۇيانقى غايەت زور ئىلگىرىلەش! » ① دەپ چۇقان سالغان بولاتتى .

ئىقتىسادىي جەھەتتىن قۇتقۇزۇلىدىغان نامراتلارنىڭ «قورقۇنچلۇق ئورنى» 1770-يىلى يەنىلا كاپىتال روھىنىڭ خام خىيالى ئىدى ، بىرنەچچە يىلدىن كېيىن ، ئۇ ئىشخانا قول سانائەتچىلىرىنىڭ ئۆزىنىڭ زور «ھۈنەر ئۆگىنىش ئورنى» سۈپىتىدە قۇرۇلدى . ئۇ زاۋۇت دەپ ئاتالدى . بىراق شۇ چاغدا غايە رېئاللىق ئالدىدا تولىمۇ ئاجىز كېلىپ قالدى .

## 6 . نورمال ئىش كۈنى ئۈچۈن كۈرەش . ئەمگەك ۋاقتىغا قانۇن جەھەتتىن مەجبۇرىي چەك قويۇش . 1833-1864-يىللاردىكى ئەنگلىيە زاۋۇت قانۇنچىلىقى

كاپىتال بىرنەچچە ئەسىرنى باشتىن كەچۈرۈش ئارقىلىق ،

(130) بېلگىيە ئىش كۈنىنى تەرتىپكە سېلىش جەھەتتىمۇ ئۆزىنىڭ ئۈلگىلىك بۇرژۇئا دۆلىتى ئىكەنلىكىنى نامايان قىلدى. ئەنگلىيىنىڭ برىيۇسسېلدا تۇرۇشلۇق تولۇق ھوقۇقلۇق باش ئەلچىسى لورد خوۋارو دې ۋالدىنگ 1862-يىل 5-ئاينىڭ 12-كۈنى دىپلوماتىيە مىنىستىرلىكىگە يوللىغان دوكلاتىدا مۇنداق دېگەن: «ۋەزىر دوژئې ماڭا مۇنداق دېدى: مەيلى ئومۇمىي پەرمان بولسۇن ياكى يەرلىك خاراكتېردىكى تەڭشەش بولسۇن، ھەممىسىدە بالىلارنىڭ ئەمگىكى ھېچقانداق چەكلىمىگە ئۇچرىمىدى؛ يېقىنقى ئۈچ يىلدىن بۇيان، ھۆكۈمەت ھەر قېتىملىق يىغىندا ئىككى پالاتاغا مۇشۇ مەسىلە توغرىسىدا

① مۇشۇ تومنىڭ 514-بېتىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن

ئاندىن ئىش كۈننى نورمال بولغان ئەڭ زور چەككە ئۇزارتتى ، ئاندىن كېيىن بۇ چەكتىن ھالقىپ 12 سائەتلىك تەبىئىي كۈن چەكلىمىسىگە ئۇزارتتى . (131) شۇنىڭدىن كېيىن ، 18 -ئەسىرنىڭ ئەڭ ئاخىرقى 30 نەچچە يىلىدا يىرىك سانائەت بارلىققا كەلگەندىن بۇيان ، بارلىق چەكلىمىلەرنى بۇزۇپ تاشلايدىغان قار كۆچكىنىگە ئوخشاش بىر شىددەتلىك ھۇجۇم باشلاندى . ئۆرپ-ئادەت بىلەن تەبىئەت ، ياش بىلەن جىنس ، كۈندۈز بىلەن كېچىنىڭ چەك-چېگرىسى پۈتۈنلەي ۋەيران قىلىندى ، ھەتتا كونا قائىدە-نىزاملار ① ئىچىدىكى دېھقانلار ئادىتى بويىچە بەلگىلەنگەن كۈندۈز بىلەن كېچە توغرىسىدىكى ئاددىي ئۇقۇممۇ ئۆزگىرىپ مۇشۇنداق مۇجمەللەشتى ، شۇنىڭدەك بىر ئەنگلىيىلىك سودىيمۇ 1860 -يىلى كۈندۈز بىلەن كېچە توغرىسىدا «ھۆكۈم قىلىش كۈچىگە ئىگە» ئىزاھات بېرىش ئۈچۈن ، ھەقىقىي ھالدا ئۆگىنىش-تەتقىق قىلىش شەكلىدىكى ئاقىلانىلىقنى چىقارماي

قانۇن لايىھىسى سۇنماقچى بولدىيۇ، ئەمما يەڭگىلى بولمايدىغان توسالغۇلارغا ئۇچراپلا تۇردى. چۈنكى كىشىلەر خۇدۇكسىنىپ خاتىرجەم بولالمىدى، ئەمگەك ئەركىنلىكى پرىنسىپىغا پۈتۈنلەي زىت كېلىدىغان بىر پەرماننىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىدىن ئەنسىرىدى! »

(131) «مەيلى قايسى سىنىپنىڭ ئادىمى بولسۇن، ئەگەر ھەر كۈنى چوقۇم 12 سائەت ئەمگەك قىلىش زۆرۈر بولسا، ئۇ ھەقىقەتەن ئىنتايىن ئەپسۇسلىنارلىق ئىش بولىدۇ. ئەگەر تاماق ۋاقتى ۋە زاۋۇتقا بېرىپ-كەلگەن ۋاقىتنىڭ ھەممىسى ئىش ۋاقتىغا ھېسابلانسا، ئەمەلىيەتتە ئۇ بىر كۈندىكى 24 سائەتنىڭ 14 سائىتىنى ئىگىلەيدۇ... مېنىڭچە، سالامەتلىك مەسىلىسىدىن ئېغىز ئاچاي، يالغۇز ئەخلاق نۇقتىسىدىن قارىغاندىمۇ، ئەمگەكچىلەرنىڭ ۋاقتىنى ئۇلارنىڭ 13 يېشىدىن باشلاپ (ھالبۇكى «ئەركىن» سانائەت تارمىقىدا، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك چاغدا باشلىنىدۇ) ، پۈتۈنلەي يۇتۇۋېلىش ئىنتايىن زىيانلىق، قورقۇنچلۇق ئىللەت ئىكەنلىكىنى ھېچكىم ئىنكار قىلمايدۇ... ئاممىۋى ئەخلاق ئۈچۈن، ساغلام ئاھالە يېتىشتۈرۈش ئۈچۈن، كەڭ خەلق ئاممىسىنى مۇۋاپىق تۇرمۇشتىن بەھرىمەن بولۇش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىش ئۈچۈن، بارلىق تىجارەت تارماقلىرىدىن ھەر بىر ئىش كۈنىنىڭ بىر قىسمىنى ئارام ئېلىش ۋە بوش ۋاقىت قىلىشقا قالدۇرۇپ قويۇشنى قەتئىي تەلەپ قىلىش لازىم.» (لېئونارد خورنېر «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1841 -يىل 12 -ئاينىڭ 31 -كۈنى»)

① مۇشۇ تومنىڭ 510–512 -بەتلىرىگە قاراڭ . ——تۈزگۈچىدىن



تۇرالمىدى . (132) كاپىتال بولسا غەلىبىنى ئىنتايىن خۇشاللىق بىلەن تەبرىكلىدى .

ئىشلەپچىقىرىش ۋاڭ-چۇڭدىن گاڭگىراپ قالغان ئىشچىلار سىنىپى بىر ئاز ھوشىغا كەلگەندىن كېيىن ، دەرھال قارشىلىق كۆرسىتىشكە باشلىدى ، بۇ ئىش ئالدى بىلەن يىرىك سانائەت بارلىققا كەلگەن ئەنگلىيىدە بولدى . ئەمما ، 30 يىلدىن بۇيان ، ئىشچىلار ئىگە بولغان يول قويۇش پۈتۈنلەي ئىسمى بار ، جىسمى يوق ئىش بولۇپ قالدى . 1802 -يىلدىن 1833 -يىلغىچە ، پارلامېنت ئەمگەك قانۇنىدىن 222 بەشنى ئېلان قىلدى ، ئەمما پارلامېنت ئىنتايىن ھىيلىگەرلىك قىلدىكى ، بۇ قانۇنلارنى مەجبۇرىي ئىجرا قىلىشقا سەرپ قىلىش ، زۆرۈر بولغان ئەمەلدارلارنى ساقلاپ قېلىشقا سەرپ قىلىش قاتارلىقلار ئۈچۈن بىر تىيىنمۇ تەستىقلىمىدى . (133) بۇ پەرمانلار پەقەت قۇرۇق قەغەز بولۇپ قالدى .

«پاكىت شۇكى، 1833 -يىلدىكى پەرمان 187 دىن ئىلگىرى، باللار ۋە ئۆسمۈرلەر

(132) «1860 -يىلى ئەتىيازدا ئېچىلغان سوتتا ئاتىرىم شتاتىدىكى بېلخاست سوت كوللېگىيىسىنىڭ باشلىقى ئوتتۇراي ئەپەندىنىڭ ھۆكۈمى»گە قاراڭ.

(133) شۇ ناھايىتى ئېنىق چۈشەندۈرۈلدىكى، لۇئى-فىلىپتىن ئىبارەت بۇ بۇرژۇئا پادىشاھى تۈزۈمىنىڭ يېتىشسىزلىكى شۇكى، ئۇ تەختتە ئولتۇرغان چاغدا ئېلان قىلىنغان بىردىنبىر زاۋۇت قانۇنى (1841 -يىل 3 -ئاينىڭ 22 -كۈنى) زادىلا ئەمەلىيلەشمىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ پەرمانمۇ پەقەت باللار ئەمگىكىگىلا چېتىلدى. ئۇنىڭدا 8–12 ياشلىق باللارنىڭ 8 سائەت ئەمگەك قىلىشى، 12–16 ياشلىق باللارنىڭ 12 سائەت ئەمگەك قىلىشى قاتارلىقلار بەلگىلەنگەن ھەمدە نۇرغۇن ئىشلار، شۇنىڭدەك 8 ياشلىق باللارنىڭلا كېچىدە ئىش قىلىشىغا رۇخسەت قىلىشمۇ قوشۇمچە قىلىنغان. ھەتتا بىر چاشقانمۇ ساقچى نازارىتىدە بولىدىغان دۆلەتتە، بۇنداق پەرماننى نازارەت قىلىش ۋە يولغا قويۇش «سودا ئەھلىلىرى»نىڭ ياخشى ئارزۇسىغا ھاۋالە قىلىندى. پەقەت 1853 -يىلدىن باشلاپلا شىمالدىكى ئۆلكىلەردە مائاش ئالىدىغان ھۆكۈمەت كۆزەتكۈچىسى تەسىس قىلىندى. ئوخشاشلا يەنە شۇ نەرسە ئېنىق چۈشەندۈرۈلدىكى، 1848 -يىلدىكى ئىنقىلابتىن ئىلگىرى ھەر خىل قانۇنلارغا ئىگە فرانسىيە قانۇنلىرى ئىچىدە بىردىنبىر زاۋۇت قانۇنى بولغان لۇئى-فىلىپنىڭ پەرمانى فرانسىيە جەمئىيىتىنىڭ ئادەتتىكى تەرەققىيات ئالاھىدىلىكى بولدى!

پۇتۇن كېچىلەپ، پۇتۇن كۈنبويى ياكى كېچە-كۈندۈز ئەمگەككە سېلىنغان.» (134)

زامانىۋى سانائەتكە دائىر نورمال ئىش كۈنى پەقەت 1833-يىلى پاختا، يۇڭ، كەندىر، يىپەك زاۋۇتلىرىغا ئالاقىدار زاۋۇت قانۇنى ئېلان قىلىنغاندىن باشلاپ بارلىققا كەلدى. 1833-يىلىدىن 1864-يىلىغىچە بولغان ئەنگلىيىنىڭ زاۋۇت قانۇنچىلىقى تارىخى كاپىتال روھىنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ھەرقانداق نەرسىدىنمۇ بەك چۈشەندۈردى!

1833-يىلىدىكى پەرماندا زاۋۇتلارنىڭ ئادەتتىكى ئىش كۈنىنىڭ ئەتىگەن سائەت 5 يېرىمدا باشلىنىپ، كەچ سائەت 8 يېرىمدا ئاخىرلىشىدىغانلىقى بەلگىلەنگەن. مۇشۇ 15 سائەتلىك چەكلىمە ئىچىدە كۈندۈز ھەرقانداق ۋاقىتتا ئۆسمۈرلەرنى (13 ياشتىن 18 ياشقىچە) ئىشقا سېلىش قانۇنلۇق. بىراق، بۇنىڭدا مۇنداق بىر شەرت باركى، بەزى ئالاھىدە بەلگىلەنگەن ئەھۋاللارنى ھېسابقا ئالمىغاندا، بىر ئۆسمۈرنىڭ بىر كۈندە ئىش قىلىدىغان ۋاقتى 12 سائەتتىن ئېشىپ كەتمەسلىكى كېرەك. پەرماننىڭ 6-پاراگرافىدا مۇنداق بەلگىلەنگەن: «چەك قويۇلغان ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدە، ھەر بىر ئادەمنىڭ ھەر كۈنى ئاز بولغاندا $1\frac{1}{2}$ سائەت تاماق يەيدىغان ۋاقتى بولۇشى كېرەك.» تۆۋەندە سۆزلىنىدىغان مۇستەسنا ئەھۋال بۇنىڭ سىرتىدا؛ 9 ياشقا تولمىغان بالىلارنى ياللاش مەنئى قىلىنىدۇ؛ توققۇز ياشتىن 13 ياشقىچە بولغان بالىلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتى ھەر كۈنى 8 سائەت بىلەن چەكلىنىدۇ. 9 ياشتىن 18 ياشقىچە بولغان

(134) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1860-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 50-بەت.



ئۆسمۈرنىڭ كېچىدە ئىش قىلىشى، يەنى مۇشۇ پەرماندا ئېيتىلغان كەچ سائەت 8 يېرىمدىن ئەتىگەن سائەت 5 يېرىمغىچە ئىش قىلىشى مەنئى قىلىنىدۇ.

قانۇن چىقارغۇچىلار كاپىتالنىڭ قۇرامىغا يەتكەن ئەمگەك كۈچلىرىنى شىلىۋېلىش ئەركىنلىكى، يەنى ئۇلار ئېيتقان «ئەمگەك ئەركىنلىكى»گە چېقىلىشنى زادىلا ئويلىمىغان، شۇڭا ئۆزگىچە تۈزۈم ئارقىلىق زاۋۇت قانۇنى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئادەمنى غەزەپلەندۈرىدىغان بۇنداق ئاقىۋەتنى توسۇشنى ئويلاپ چىققان. 1833-يىلى 6-ئاينىڭ 28-كۈنى كومىتېتنىڭ مەركىزىي باھالاش ئېغىنىنىڭ 1-نومۇرلۇق دوكلاتىدا مۇنداق دېيىلگەن:

ھازىرقى زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ چوڭ نۇقسانى بالىلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇنىڭ مۇقەررەر ھالدا قۇرامىغا يەتكەنلەر ئىش كۈنىنىڭ چېكىگە ئۇزارتقانلىقىدا. بۇنداق نۇقسانىنى تۈگىتىشنىڭ بىردىنبىر ئۇسۇلى، قۇرامىغا يەتكەنلەرنىڭ ئەمگەك ۋاقتىغا چەك قويماستىن، بەلكى بالىلارنىڭ ئىككى سمېنا بويىچە ئىشلەش لايىھىسىنى يولغا قويۇشتەك قىلىدۇ، چۈنكى ئۇنداق قىلغاندا كېلىپ چىقىدىغان نۇقسان تۈگىتىلىدىغان نۇقساندىن تېخىمۇ چوڭ بولىدۇ. [223]

بۇ «لايىھە» «سمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى» (« System of Relays» ؛ Relays ئىنگلىزچە ۋە فرانسۇزچىدا لەڭگەردە ئۇلاغ يەڭگۈشلەشنى كۆرسىتىدۇ) نامىدا يولغا قويۇلدى. مەسىلەن، 9 ياشتىن 13 ياشقىچە بولغان بالىلار ئىككى سمېنىغا ئايرىلدى، بىر سمېنا ئەتىگەن سائەت 5 يېرىمدىن چۈشتىن كېيىن سائەت 1 يېرىمغىچە، يەنە بىر سمېنا چۈشتىن كېيىن سائەت 1 يېرىمدىن كەچ سائەت 8 يېرىمغىچە ئىشلەيدۇ ۋە باشقىلار.

جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرى يېقىنقى 22 يىلدىن بۇيان ئېلان

قىلىنغان باللار ئەمگىكىگە دائىر بارلىق قانۇنلارغا داپىۇزلۇك بىلەن ئۇيالماستىن سەل قارىدى، ئۇلارنى مۇكاپاتلاش ئۇچۇن، بۈگۈنكى كۈندە ئۇلار يېگەن تابلېتكىغا بىر قەۋەت ئالتۇن ھەل بېرىلدى. پارلامېنت «11 ياشقا توشمىغان باللارنىڭ 1834-يىل 3-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن باشلاپ، 12 ياشقا توشمىغان باللارنىڭ 1835-يىل 3-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن باشلاپ، 13 ياشقا توشمىغان باللارنىڭ 1836-يىل 3-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن باشلاپ زاۋۇتتا ئىشلىگەن ۋاقتىنىڭ 8 سائەتتىن ئېشىپ كەتمەسلىكىنى قارار قىلدى. «كاپىتال»غا نىسبەتەن بۇنداق كەڭ قورساق بولغان «لىبېرالىزم» تېخىمۇ كۆپ ماختاشلارغا ئىگە بولۇشى لازىم ئىدى، چۈنكى دوختۇر فاررې، سېر ئا. كارلىل، سېر بېن برودى، سېر چ. بېل، گۇترى ئەپەندى قاتارلىقلار بىر جۈملە سۆز بىلەن ئېيتقاندا، ئەينى چاغدا لوندوندىكى ئەڭ مەشھۇر ئىچكى كېسەللىكلەر ۋە تاشقى كېسەللىكلەر دوختۇرلىرى بولۇپ، تۆۋەن پالاتادا گۇۋاھلىق بەرگەندە: «خەۋپ سۇسلۇق قىلىشتا»[224] دېيىشكەن. بۇ مەسىلە توغرىسىدا دوختۇر فاررې ئىنتايىن كەسكىن ھالدا مۇنداق دېگەن:

«ھەرقانداق سەۋەبتىن كېلىپ چىقىدىغان بالدۇر ئۆلۈپ كېتىشنىڭ ئالدىنى ئېلىشتا، قانۇن چىقىرىش ئوخشاشلا زۆرۈر. بۇنداق ئۇسۇل (زاۋۇت ئۇسۇلى) شۈبھىسىز ھالدا، بالدۇر ئۆلۈپ كېتىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان ئەڭ شەپقەتسىز ئۇسۇلنىڭ بىرى دەپ قارىلىشى كېرەك.»[(135)]

(135) "Legislation is eqqually necessary for the qrevention of death, in any form in which it can be qrematurely inflicted, and certainly this must be viewed as a most cruel mode of inflicting it."[225]



«ئىسلاھ قىلىنغان» ئوخشاش بىر پارلامېنت بىر تەرەپتىن، جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرىغا مېھىر-شەپقەت يەتكۈزۈشنى كۆزدە تۇتۇپ، 13 ياشقا توشمىغان باللارنى بىرنەچچە يىل ئىچىدە داۋاملىق ھالدا زاۋۇت جەھەننىمىدە ھەپتىسىگە 72 سائەت ئىشلەشكە مەجبۇر قىلدى؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ئەركىنلىكنىمۇ بىر تامچە-بىر تامچىدىن بېرىدىغان ئاشۇ ئازادلىق پەرمانىدا[226] ھە دېمەستىنلا ئېكىنزارلىق خوجايىنلىرىنىڭ نېگىر قۇللارنى ھەپتىسىگە 45 سائەتتىن ئارتۇق ئىشلەشكە مەجبۇرلىشىنى مەنئى قىلدى.

لېكىن، كاپىتال قىلچىمۇ چۈشەنمىگەن ھالدا بىرنەچچە يىل شاۋقۇن-سۈرەن كۆتۈرۈلگەن سەپەرۋەر قىلىش ھەرىكىتىنى قوزغىدى. ھەرىكەت ئاساسلىقى قايسى ياش باللار مەسىلىسى ھېسابلىنىدىغانلىقىنى چۆرىدىدى، چۈنكى قانداق باللارنىڭ ھەر كۈندە 8 سائەتتىن ئارتۇق ئىشلىمەسلىكى ھەمدە مۇئەييەن دەرىجىدە مەجبۇرىيەت تەربىيىسى ئېلىشى كېرەكلىكى بەلگىلەنگەن. كاپىتالىستىك ئىنسانشۇناسلىق قارىشىغا ئاساسلانغاندا، باللىق ۋاقىت 10 ياشقىچە بولىدۇ ياكى كۆپ بولغاندا 11 ياشتا ئاخىرلىشىدۇ. زاۋۇت قانۇنىدا پۈتۈنلەي كۈچكە ئىگە بولىدىغان ۋاقىت ئېھتىمال 1836-يىلى — قانچە يېقىنلاشقانسېرى، زاۋۇت خوجايىنلىرىدىن ئىبارەت بۇ مۇتتەھەملەر شۇنچە غالجىرلاشتى. ئۇلار ھەقىقەتەن ھۆكۈمەتنى قورقۇتتى، شۇڭا ھۆكۈمەت 1835-يىلى باللىق دەۋرىنىڭ چېكىنى 13 ياشتىن 12 ياشقا چۈشۈرۈشنى تەكلىپ قىلدى. ئەمما بۇ چاغدا سىرتقى كۈچلەرنىڭ بېسىمىمۇ بارغانسېرى تەھدىتلىك تۈس ئالدى. تۆۋەن پالاتا مۇنداق قىلىشقا جۈرئەت قىلالمىدى. ئۇ 13 ياشلىق بالىنى يەنىلا كاپىتالنىڭ جەگەننات ھارۋىسىنىڭ چاقى ئاستىغا[227] ھەر كۈنى 8

سائەتتىن ئارتۇق تاشلاشنى رەت قىلدى. 1833-يىلى پۈتۈنلەي كۈچكە ئىگە بولغان پەرمان تاكى 1844-يىل 6-ئايغىچە زادىلا ئۆزگەرمىدى.

زاۋۇت ئەمگىكى ئىلگىرى قىسمەن، كېيىن پۈتۈنلەي مۇشۇ پەرماننىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغان 10 يىل جەريانىدا، زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىنىڭ ھۆكۈمەت تەرەپ دوكلاتى شۇ پەرماننى يولغا قويغىلى بولمايدىغانلىقىغا دائىر ئاغرىنىش بىلەن تولۇپ كەتكەن. 1833-يىلىدىكى پەرماندا ھەر بىر «ئۆسمۈر» ۋە «بالا»نىڭ 12 سائەتلىك ياكى 8 سائەتلىك ئەمگىكىنىڭ ئەتىگەن سائەت 5 تىن كەچ سائەت 8 گىچە بولغان 15 سائەت ئىچىدە زادى قاچان باشلىنىدىغانلىقى، ئۈزۈلىدىغانلىقى ۋە توختايدىغانلىقىنى پۈتۈنلەي كاپىتالىست ئەپەندىلەر قارار قىلىدىغانلىقى ھەمدە ئۇلارنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئادەملەرگە ئوخشاش بولمىغان تاماق ۋاقتىنى بەلگىلەيدىغانلىقى بەلگىلەنگەن، شۇنداق قىلىپ، بۇ ئەپەندىلەر ناھايىتى تېزلىكتىلا يېڭى بىر «سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى»① نى تېپىپ چىقىپ، پوچتا ئاتلىرىنى مۇئەييەن پوچتا بېكىتىدە يەڭگۈشلىمەي، بەلكى مۇقىم بولمىغان پوچتا بېكەتلىرىدە قايتا-قايتا يەڭگۈشلەيدىغان بولدى. بىز بۇ تۈزۈمنىڭ قىزىقارلىق يەرلىرى ئۈستىدە كېيىن توختىلىدىغان بولغاچقا، بۇ يەردە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ توختالمايمىز. بىراق، بىر قاراپلا شۇنى ئېنىق كۆرۈۋالغىلى بولىدۇكى، بۇ تۈزۈم پۈتكۈل زاۋۇت قانۇنىنىڭ روھىنىلا ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ ماددىلىرىنىڭ ھەممىسىنى يوققا چىقاردى. ھەر بىر بالا ۋە ئۆسمۈرنىڭ ھېساباتى ئاشۇنداق مۇرەككەپ تۇرسا، زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىنىڭ زاۋۇت

① مۇشۇ تومنىڭ 542-553-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



خوجايىنلىرىنى قانۇندا بەلگىلەنگەن ئەمگەك ۋاقتى ۋە تاماق ۋاقتىغا رىئايە قىلىشقا مەجبۇرلاشقا نېمە چارىسى بولسۇن؟ ئىلگىرىكى ھېلىقى رەھىمسىز قانۇنسىز قىلمىشلار ناھايىتى تېزلىكتىلا نۇرغۇن زاۋۇتلاردا جازاغا تارتىلمايلا يامراپ كەتتى. زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ئىچكى ئىشلار ۋەزىرى بىلەن بولغان بىر قېتىملىق كۆرۈشۈشتە (1844-يىلى) يېڭىدىن ئىختىرا قىلىنغان سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمىدە ھېچقانداق نازارەتنى يولغا قويۇش مۇمكىن ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلىغان. (136) بىراق بۇ چاغدا ئەھۋالدا ھەر ھالدا ناھايىتى زور ئۆزگىرىش بولغان. بولۇپمۇ، 1838-يىلىدىن بۇيان زاۋۇت ئىشچىلىرى گويا ئۆز خارتىيىسىنى[228] ئۆزلىرىنىڭ سىياسىي جەھەتتىكى سايلام رىقابىتى شوئارى قىلغىنىغا ئوخشاش، 10 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇن لايىھىسىنى[190] ئۆزلىرىنىڭ ئىقتىسادىي جەھەتتىكى سايلام رىقابىتى شوئارى قىلدى. ھەتتا 1833-يىلىدىكى پەرمان بويىچە زاۋۇت باشقۇرغان قىسمەن زاۋۇت خوجايىنلىرىمۇ پارلامېنتقا خەت يېزىپ، بەزى «تىلى تۈزۈك، دىلى بۇزۇق قېرىنداشلىرى»نىڭ ئەخلاقسىز «رىقابەت» ئېلىپ بارغانلىقى ئۈستىدىن شىكايەت قىلىشتى. چۈنكى، بۇ ئادەملەر تولىمۇ نومۇسسىزلىق قىلىپ ياكى بىرقەدەر پايدىلىق يەرلىك شارائىتقا ئىگە بولغانلىقى ئۈچۈن، قانۇنغا خىلاپلىق قىلغان. ئۇنىڭدىن باشقا، ئايرىم زاۋۇت خوجايىنلىرى يەنىلا خالىغىنىچە ئىش قىلالايدىغان بولسىمۇ، زاۋۇت خوجايىنلىرى سىنىپىنىڭ جارچىلىرى ۋە سىياسىي داھىيلىرى ئىشچىلارغا قارىتا باشقا بىر خىل پوزىتسىيە تۇتۇش ياكى باشقا بىر خىل ئىبارە قوللىنىشنى

(136) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1849-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 6-بەت.

تەلەپ قىلىشتى. ئۇلار غەلىبە قىلىشتا ئىشچىلارنىڭ ياردىمىگە موھتاج بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاشلىق قانۇنىنى بىكار قىلىش ھەرىكىتىنى قوزغىدى! شۇڭا ئۇلار چوڭ بولكىنى بىر ھەسسە چوڭايتىشقا ماقۇل بولۇپلا قالماستىن [229]، 1000 يىللىق ئەركىن سودا پادىشاھلىقىدا [230] 10 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇن لايىھىسىنى يولغا قويۇشقىمۇ ماقۇل بولدى. [137] شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇلار ئۇنداق 1833-يىلىدىكى پەرماننى يولغا قويۇشنىلا مەقسەت قىلغان تەدبىرگە ھەرگىز قارشى تۇرالمايتتى. ① ئەڭ ئاخىرىدا، تورىچىلار ئۆزلىرىنىڭ ئەڭ مۇقەددەس مەنپەئىتى، يەنى يەر ئىجارىسى تەھدىتكە ئۇچرىغانلىقتىن، ئۆز دۈشمەنلىرىنىڭ «شەرمەندە قىلمىشلىرى»نى ئىنسانپەرۋەرلىككە تولغان گەپلەر بىلەن تىللاشتى[138].

مۇشۇ سەۋەبتىن 1844-يىل 6-ئاينىڭ 6-كۈنىدىكى قوشۇمچە زاۋۇت قانۇنى بارلىققا كەلدى. ئۇ 1844-يىل 10-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن باشلاپ كۈچكە ئىگە بولدى. ئۇنىڭدا يەنە باشقا بىر خىل ئىشچىلار، يەنى 18 ياشتىن ئاشقان ئاياللار قانۇنىنىڭ ھىمايىسىگە ئېلىنىدى. ئاياللارغا ھەرقايسى جەھەتلەردە ئۆسمۈر ئىشچىلارغا ئوخشاشلا مۇئامىلە قىلىنىدى، ئۇلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتى 12 سائەت قىلىپ چەكلەندى، كېچىدە ئىش قىلىشى مەنئى قىلىنىدى، ۋەھاكازالار. دېمەك، قانۇن قۇرامىغا يەتكەنلەرنىڭ ئەمگىكىنىمۇ بىۋاستە رەسمىي نازارەت قىلىشقا تۇنجى قېتىم

(137) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 98-بەت.
(138) لېئونارد خورنېر يەنە «شەرمەندىلەرچە قىلىق» دېگەن ئىبارىنى رەسمىي قوللاندى («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1859-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 7-بەت).

① مۇشۇ تومنىڭ 523—525-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



مەجبۇر بولدى. بۇ ئەھۋال 1844-يىل، 1845-يىللىرىدىكى زاۋۇت دوكلاتىدا مەسخىرە قىلىنىپ مۇنداق دېيىلدى:

«بىزنىڭ بىلىشىمىزچە، قۇرامىغا يەتكەن ئاياللار ئۆزلىرىنىڭ ھوقۇقىغا دەخلى-تەرۇز قىلىنىدىغان بۇنداق قىلمىشلاردىن زادىلا ئاغرىنىپ باقمىغان.» [139]

13 ياشتىن تۆۋەن بالىلارنىڭ ئىش كۈنى ھەر كۈنى 6 يېرىم سائەتكە، بەزى شارائىتتا 7 سائەتكە قىسقارتىلدى. [140]

ساختا مەلۇم قىلىپ «سىمپنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى»نى قالايمىقان قوللىنىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن، قانۇندا يەنە تۆۋەندىكىدەك مۇھىم تەپسىلىي پرىنسىپلار بەلگىلەندى:

«بالىلار ۋە ئۆسمۈرلەرنىڭ ئىش كۈنى ھەرقانداق بىر بالا ياكى ئۆسمۈرنىڭ ئەتىگەن زاۋۇتتا ئەمگەك قىلىشقا باشلىغان ۋاقتىدىن ئېتىبارەن ھېسابلىنىشى كېرەك.»

مۇشۇ بەلگىلىمە بويىچە، ئەگەر A ئەتىگەن سائەت 8دىن باشلاپ ئەمگەك قىلسا، B سائەت 10 دىن باشلاپ ئەمگەك قىلسا، ئۇ ھالدا B نىڭ ئىش كۈنىمۇ يەنىلا A نىڭ ئىش كۈنىگە ئوخشاش بىرلا ۋاقىتتا ئاخىرلىشىشى كېرەك. ئىشنىڭ باشلىنىش ۋاقتى مەلۇم ئاممىۋى سائەتنى ئۆلچەم قىلىشى كېرەك، مەسىلەن، شۇ ئەتراپتىكى تۆمۈريولنىڭ سائىتى ئۆلچەم

(139) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1844-يىل 9-ئاينىڭ 30-كۈنى»، 15-بەت.
(140) ھەر كۈنى ئەمەس، بەلكى كۈن ئاتلاپ ئەمگەك قىلىدىغان بالىلارنىڭ، ئەمگەك ۋاقتىنىڭ 10 سائەت بولۇشىغا رۇخسەت قىلىنغان. ئومۇمەن ئېيتقاندا، كېيىنكى بۇ قوشۇمچە ماددا زادىلا كۈچكە ئىگە بولۇپ باقمىدى.

قىلىنىشى ، زاۋۇتنىڭ سائىتى شۇ تۆمۈريولنىڭ سائىتى بىلەن بىرلىككە كەلتۈرۈلۈشى كېرەك . زاۋۇت خوجايىنلىرى زاۋۇتقا چوڭ خەتلىك ۋاقىت جەدۋىلىنى چاپلاپ ، ئىشقا چىقىش ، ئىشتىن چۈشۈش ، ئارام ئېلىش ۋاقىتلىرىنى ئەسكەرتىپ قويۇشى لازىم . سائەت 12 دىن بۇرۇن ئىشقا چۈشكەن باللار چۈشتىن كېيىن سائەت بىردىن كېيىنكى ئىشقا چىقمىسۇن ، مۇشۇنداق بولغاندا ، ئۇلار چۈشتىن كېيىنكى سمېنىدا ئىشلىمەيدىغان بولىدۇ . قانۇن تەرىپىدىن قوغدىلىدىغان بارلىق ئىشچىلارنىڭ بىر يېرىم سائەت تاماق يېيىش ۋاقتى بولۇشى ھەمدە ئۇلار ئوخشاش بىر ۋاقىتتا تاماق يېيىشى ، بۇنىڭ ئىچىدە ئەڭ ئەقەللىيسى بىر سائەت چۈشتىن كېيىن سائەت ئۈچتىن بۇرۇن بېرىلىشى لازىم . باللار ياكى ئۆسمۈرلەرنىڭ ئەڭ ئاز بولغاندا يېرىم سائەت تاماق يېيىش ۋاقتى بولۇشى كېرەك ، ئۇنداق بولمىغاندا ، ئۇلارنىڭ چۈشتىن كېيىن سائەت بىرگىچە بولغان ئارىلىقتا بەش سائەتتىن ئارتۇق ئىشلىشىگە بولمايدۇ . باللار ، ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنى مەلۇم ئەمگەك ئېلىپ بېرىلىۋاتقان زاۋۇت ئۆيلىرىدە تاماق يېيىشكە قالدۇرۇپ قېلىشقا بولمايدۇ ۋە باشقىلار .

بىز شۇنى كۆردۇقكى ، ھەربىي قىسىم ئۇسۇلى بويىچە ، ئەمگەك ۋاقتى ، ۋاقىت چېكى ۋە ئارام ئېلىش ۋاقتىغا سائەت ئاۋازى ئارقىلىق قوماندانلىق قىلىدىغان بۇ ئىنچىكە بەلگىلىمىلەرنى ھەرگىز پارلامېنت تەسەۋۋۇر قىلىپ چىققان ئەمەس . ئۇلار زامانىۋى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تەبىئىي قانۇنىيىتى سۈپىتىدە مەۋجۇت مۇناسىۋەتلەردىن تەدرىجىي تەرەققىي قىلغان . ئۇلارنىڭ بېكىتىلىشى ، رەسمىي ئېتىراپ قىلىنىشى ۋە دۆلەت تەرىپىدىن ئېلان قىلىنىشى ئۇزاق مۇددەتلىك سىنىپىي كۈرەشنىڭ نەتىجىسى . ئۇلارنىڭ بىۋاستە نەتىجىسىنىڭ بىرى



شۇكى ، بۇ بەلگىلىمىلەرنىڭ يولغا قويۇلۇشى ئارقىلىق ، زاۋۇتلاردىكى قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنىڭ ئىش كۈنىمۇ ئوخشاش چەكلىمىگە ئۇچرايدۇ ، چۈنكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆپ جەريانىدا ، باللار ، ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنىڭ ھەمكارلىقى بولۇشى كېرەك . شۇنىڭ ئۈچۈن ئومۇمەن ئېيتقاندا ، 1844-يىلدىن 1847-يىلىغىچە بولغان ئارىلىقتا زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغان سانائەت تارماقلىرىنىڭ ھەممىسى ئومۇميۈزلۈك 12 سائەتلىك ئىش كۈنىنى بىردەك يولغا قويدى .

بىراق ، زاۋۇت خوجايىنلىرى مەلۇم جەھەتتىكى «چېكىنىش» نى تولۇقلىما قىلالمىغان بولسا ، بۇنداق «ئىلگىرىلەش»كە سەۋر قىلالمىغان بولاتتى . ئۇلارنىڭ ھەيدەكچىلىك قىلىشى ئارقىسىدا ، تۆۋەن پالاتا ياللاشقا بولىدىغان باللارنىڭ ئەڭ تۆۋەن يېشىنى 9 ياشتىن 8 ياشقا چۈشۈرۈپ ، كاپىتالنىڭ تەڭرىنىڭ ئىرادىسى ۋە خەلق ئىچىدىكى قانۇن بويىچە «زاۋۇتتىكى باللارنىڭ قوشۇمچە تەمىناتى»غا ئىگە بولۇشىغا كاپالەتلىك قىلدى[141].

1846—1847-يىللىرى ئەنگلىيىنىڭ ئىقتىسادىي تارىخىدا بىر دەۋر ئايرىلدى . ئاشلىق قانۇنى[23] بىكار قىلىندى ، پاختا ۋە باشقا خام ئەشيالارنىڭ ئىمپورت بېجى ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى ، ئەركىن سودا قانۇنچىلىققا يول كۆرسىتىدىغان ماياك سۈپىتىدە ئېلان قىلىندى! قىسقىسى 1000 يىللىق سەلتەنەت بارلىققا كەلدى . يەنە بىر تەرەپتىن ، خارتىيە ھەرىكىتى ۋە 10 سائەتلىك ئىش تۈزۈمىنى قولغا كەلتۈرۈش سەپەرۋەرلىكى شۇ مەزگىلدە يۇقىرى چەككە

(141) «ئۇلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتىنىڭ قىسقارتىلىشى ياللانما خادىملار سانى (باللار سانى)نىڭ كۆپىيىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان بولغاچقا، بەزىلەر بۇ خىل ئاشقان ئېھتىياج 8—9 ياشلىق باللارغا تەمىنات قوشۇپ بېرىش ئارقىلىق قاندۇرۇلسا بولىدۇ، دەپ قاراشتى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1844-يىل 9-ئاينىڭ 30-كۈنى» 13-بەت) .

يەتتى . ئۇلار ئۈچ ئېلىش ئارزۇسىدا يۈرگەن تورىچىلار ئىچىدىن ئىستىپاقداشلىرىنى تاپتى . بلايت ۋە كوبدېن باشچىلىقىدىكى لەۋزىدە تۇرمايدىغان ئەركىن سودا گۇرۇھىنىڭ غالجىرانە قارشىلىق كۆرسىتىشىدىن قەتئىينەزەر ، تەييارلانغىنىغا ئۇزاق بولغان 10 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇن لايىھىسى ئاخىر پارلامېنت تەرىپىدىن ماقۇللاندى .

1847-يىل 6-ئاينىڭ 8-كۈنىدىكى يېڭى زاۋۇت قانۇنىدا ، 1847 -يىل 7-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن باشلاپ ، «ئۆسمۈرلەر» (13 ياشتىن 18 ياشقىچە بولغان) ۋە بارلىق ئايال ئىشچىلارنىڭ ئىش كۈنىنىڭ ئالدى بىلەن 11 سائەتكە قىسقارتىلىدىغانلىقى ، 1848-يىل 5-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن باشلاپ ، ئەڭ ئاخىرقى چېكى 10 سائەت قىلىنىدىغانلىقى بەلگىلەندى . باشقا جەھەتلەردە بۇ پەرمان پەقەت 1833- ۋە 1844 -يىلىدىكى پەرمانلارنىڭ تۈزىتىلگەن تولۇقلىمىسىلا بولدى .

كاپىتال بۇ پەرماننىڭ 1848-يىل 5-ئاينىڭ 1-كۈنى تولۇق يولغا قويۇلماسلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ ئالدى بىلەن ھۇجۇمغا ئۆتتى . ئۇنىڭ ئۈستىگە تەجرىبە-ساۋاقتا ئىگە بولۇپ ، دانالىشىپ قالغان ئىشچىلارنىڭ ئۆز ئىشلىرىنىڭ بۇزۇلۇشىغا يەنە بىر قېتىم ياردەم بېرىشى كېرەكتەك بولۇپ قالدى . ۋاقىت تولىمۇ ئەپچىللىك بىلەن تاللانغانىدى .

«شۇنى ئەستە تۇتۇش كېرەككى، 1846-، 1847 -يىللىرى قورقۇنچلۇق كرىزىس پارتلاپ، زاۋۇت ئىشچىلىرىغا زور زىيان يەتتى، چۈنكى نۇرغۇن زاۋۇتلاردا ئىش تولۇق باشلانمىدى، يەنە بەزى زاۋۇتلار ئىشتىن پۈتۈنلەي توختاپ قالدى. كۆپ ساندىكى ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇشى ئىنتايىن ئېغىرلاشتى، نۇرغۇن ئىشچىلار قەرزدار بولۇپ قالدى. دېمەك، شۇنىڭغا تولۇق ئىشەنچ بىلەن ھۆكۈم قىلىشقا بولىدۇكى، ئۇلار ئىلگىرىكى زىيىنىنى تولدۇرۇۋېلىش، قەرزلىرىنى قايتۇرۇش، ياكى گۆرۈخانىلاردىن ئۆزلىرىنىڭ ئۆي جاھازلىرىنى



قايتۇرۇپ سېتىۋېلىش، ياكى سېتىۋەتكەن نەرسىلىرىنى قايتا تولۇقلىۋېلىش، ياكى ئۆزى ۋە ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا يېڭى كىيىم تىكتۈرۈش ئۈچۈن، ئەمگەك ۋاقتىنى تېخىمۇ ئۇزۇنراق قىلىشنى خالايدۇ. » [142]

جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرى ئىش ھەققىنى ئومۇمىيۈزلۈك 10% تۆۋەنلىتىش ئارقىلىق ، بۇنداق ئەھۋالنىڭ تەبىئىي رولىنى ئاشۇرۇش قەستىدە بولدى . مانا بۇ ئاتالمىش ئەركىن سودىنىڭ يېڭى ئېراسىغا قىلىنغان تارتۇق . كېيىن ئىش كۈنى 11 سائەتكە قىسقارتىلىپ ، ئىش ھەققىمۇ $8\frac{1}{3}$% تۆۋەنلىتىلدى ، ئەڭ ئاخىرىدا ئىش كۈنى 10 سائەتكە قىسقارتىلىپ ، ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلەش پىرسەنتى يەنە بىر ھەسسە كۆپەيتىلدى . شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئەھۋال يار بەرگەنلىكى جايلاردا ، ئىش ھەققى ئاز بولغاندا 25% تۆۋەنلىتىلدى .[143] مۇشۇنداق مۇۋاپىق پۇرسەت ھازىرلانغاندا ، ئىشچىلار ئارىسىدا 1847 -يىلىدىكى پەرماننى بىكار قىلىش جەھەتتە سەپەرۋەرلىك قانات يايدۇرۇلدى . ئالداش ، قىزىقتۇرۇش ، تەھدىت سېلىشقا ئوخشاش ۋاسىتىلەرنىڭ ھەممىسى ئىشقا سېلىنغان بولسىمۇ ، لېكىن ھەممىسى بىھۇدە ئۇرۇنۇش بولدى . گەرچە ئىشچىلار ئارىسىدىن بىرمۇنچە مۇراجىئەتنامە توپلىنىپ ، «ئۇلارنىڭ بۇ پەرماننىڭ زۇلمىغا ئۇچرىغانلىقى» شىكايەت قىلىنغان بولسىمۇ ، لېكىن بۇ مۇراجىئەت قىلغۇچىلاردىن ئاغزاكى

(142) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 16-بەت.

(143) «مەن ھەر ھەپتىدە 10 شىللىڭ ئالىدىغان ئادەملەرنىڭ ئىش ھەققى ئومۇمىيۈزلۈك 10% تۆۋەنلىتىلگەنلىكى سەۋەبلىك 1 شىللىڭ كەم ئالغانلىقى، يەنە ئىش ۋاقتىنىڭ قىسقارتىلغانلىقى سەۋەبلىك 1 شىللىڭ 6 پېنس كەم ئالغانلىقى، شۇنداق قىلىپ جەمئىي 2 شىللىڭ 6 پېنس كەم ئالغانلىقى، شۇنداق بولغان تەقدىردىمۇ، كۆپ ساندىكى كىشىلەرنىڭ يەنىلا 10 سائەتلىك ئىش كۈنى لايىھىسىنى قەتئىي ھىمايە قىلىدىغانلىقىنى بايقىدىم.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش)

سۇرۇشتۇرۇلگەندە، ئۇلار مەجبۇرىي ئىمزا قويغانلىقىنى ئېيتقان. «ئۇلار زۇلۇمغا ئۇچرىغان، ئەمما زاۋۇت قانۇنىنىڭ ئەمەس، بەلكى مەلۇم ئادەملەرنىڭ زۇلمىغا ئۇچرىغان». [144] زاۋۇت خوجايىنلىرى ئىشچىلارنى زاۋۇت خوجايىنلىرى دېمەكچى بولغان سۆزلەرنى قىلدۇرۇشقا ئامالسىز قالغان بولسىمۇ، ئەمما ئۆزلىرى گېزىت-ژۇرناللاردا ۋە پارلامېنتتا ئىشچىلار نامىدا چۇقان سېلىشتى. ئۇلار زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلەرنى پۇقرالار ئويۇشمىسىنىڭ ئەزالىرى دەپ ئەيىبلەشتى[231]، ئۇلار بەختسىز ئىشچىلارنى ۋەھشىيلىك بىلەن رەھىمسىزلەرچە قۇربان قىلىش ھېسابىغا ئۆزلىرىنىڭ دۇنيانى ئۆزگەرتىش ئارزۇسىغا يەتمەكچى بولدى. بىراق، بۇ ھىيلىمۇ ئىشقا ئاشمىدى. بۇ ھەقتە زاۋۇت تەكشۈرگۈچى لېئونارد خورنېر ئۆزى ۋە ياردەمچىسى ئارقىلىق لانكاشىردىكى زاۋۇتلاردا نۇرغۇن گۇۋاھچى ئىزدىگەن. سۇرۇشتۇرۇلگەن ئىشچىلاردىن 10 سائەتلىك ئىش كۈنىگە قوشۇلىدىغانلار %70كە يېقىنلاشقان، 11 سائەتلىك ئىش كۈنىگە قوشۇلىدىغانلارنىڭ نىسبىتى ئۇنىڭدىن خېلىلا ئاز بولغان، ئەسلىدىكى 12 سائەتلىك ئىش كۈنىگە قوشۇلىدىغانلار ئىنتايىن ئاز سانىنى ئىگىلىگەن. [145]

(144) «مەن مۇراجىئەتنامىگە ئىمزا قويغاندا، بىر ئەسكى ئىش قىلغانلىقىمنى ئېيتتىم. ــئۇنداقتا نېمىشقا ئىمزا قويدۇڭ؟ ــئىمزا قويۇشنى رەت قىلسام ئىشتىن بوشىتىۋېتىلىمەن. ــمۇراجىئەت قىلغۇچى ئۆزىنىڭ ھەقىقەتەن زۇلۇمغا ئۇچرىغانلىقىنى، ئەمما زاۋۇت قانۇنىنىڭ زۇلمىغا ئۇچرىمىغانلىقىنى ھېس قىلغان.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 102-بەت)

(145) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 17-بەت. خورنېر ئەپەندىگە تەۋە رايوندا 181 زاۋۇتنىڭ 10 مىڭ 270 نەپەر قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىسىدىن سۇرۇشتۇرۇلگەن. ئۇلارنىڭ ئىسپات سۆزى 1848-يىل 10-ئايغىچە بولغان يېرىم يىللىق زاۋۇت تەكشۈرۈش دوكلاتىنىڭ قوشۇمچىسىغا يېزىلغان. بۇ سۇرۇشتۇرۇش باشقا جەھەتلەرنىمۇ قىممەتلىك ماتېرىياللار بىلەن تەمىنلىگەن.



ئۇنىڭدىن باشقا بىر «دوستانىلىق» نەيرىڭى بولسا، قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنى 12—15 سائەت ئىشلىتىپ، ئاندىن بۇنى پرولېتارىياتنىڭ قەلب ئارزۇسىنىڭ ئەڭ ياخشى ئىپادىسى، دەپ جاكارلاشتىن ئىبارەت. ئەمما، «ۋەھشىي، شەپقەتسىز» زاۋۇت تەكشۈرگۈچى لېئونارد خورنېر دەرھال يەنە ئوتتۇرىغا چىققان. كۆپ ساندىكى سىېنا ئۇلاپ ئىشلىگەن ئىشچىلار مۇنداق دېگەن:

«ئۇلار ئاز ئىش ھەققى ئالسىمۇ 10 سائەت ئىشلەشكە رازى ئىدىكى، ئەمما ئۇلارنىڭ تاللاش ئىمكانىيىتى يوق ئىدى؛ ئۇلاردىن ناھايىتى كۆپلىرى ئىشسىز قالغان، نۇرغۇن توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرى پارچە-پۇرات ئىش قىلىشقا مەجبۇر بولغان، ئەگەر ئۇلار ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىشنى رەت قىلسا، باشقىلار ئۇلارنى قىستاپ چىقىرىۋېتەتتى. شۇڭا ئۇلارنىڭ ئالدىدا تۇرغان مەسىلە ياكى ئەمگەك ۋاقتىنى بىر ئاز ئۇزارتىش، ياكى كوچىلاردا تەمتىرەپ يۈرۈش ئىدى.» [146]

كاپىتال ئالدى بىلەن ھۇجۇم قىلماقچى بولغان بولسىمۇ، لېكىن مەغلۇپ بولدى. 10 سائەتلىك ئىش كۈنى توغرىسىدىكى پەرمان 1848-يىل 5-ئاينىڭ 1-كۈنى كۈچكە ئىگە بولدى. بىراق، بۇ چاغدا خارتىيە ئېقىمىدىكىلەرمۇ مەغلۇپ بولدى. ئۇلارنىڭ داھىيسى تۈرمىگە تاشلاندى، ئۇلارنىڭ تەشكىلى بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىدى. خارتىيە ئېقىمىدىكىلەرنىڭ مەغلۇبىيىتى ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئۆزىگە بولغان ئىشەنچىسىنى تەۋرىتىپ قويدى.[232] ئۇزاق ئۆتمەي، پارىژدىكى ئىيۇن

(146) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش. «قوشۇمچە»دە كۆرسىتىلگەن لېئونارد خورنېر ئۆزى توپلىغان 69-، 70-، 71-، 72-، 92-، 93-نومۇرلۇق گۇۋاھلىق سۆز ۋە ياردەمچى كۆزەتكۈچى يا توپلىغان 51-، 52-، 58-، 59-، 60-، 62-، 70-نومۇرلۇق گۇۋاھلىق سۆزگە قاراڭ. بىر زاۋۇت خوجايىنىنىڭ ئۆزى پۇتۇنلەي ھەقىقىي ئەھۋالنى ئېيتقان. مۇشۇ دوكلاتنىڭ 265-نومۇردىن كېيىنكى 14-نومۇرىغا قاراڭ.

قوزغىلىڭى ۋە قوزغىلاڭنى قانلىق باستۇرۇش[233] ياۋروپا قۇرۇقلۇقى ۋە ئەنگلىيىدىكى ھۆكۈمرانلار سىنىپىنىڭ بارلىق ئېقىملىرى—يەرگە ئىگىدارلىق قىلغۇچىلار ۋە كاپىتالىستلار، سودا بىرژىلىرىدىكى چىلبۆرىلەر ۋە ئۇششاق سودىگەرلەر، تامۇژنا بېجىنى قوغدىغۇچىلار، ئەركىن سودا تەرەپدارلىرى، ھۆكۈمەت ۋە ئۆكتىچىلەر، پوپلار ۋە ئەركىن تەپەككۇرچىلەر، ياش جالاپلار ۋە قېرى مۇناخ خوتۇنلار—ھەممىسىنى مال-مۈلۈكنى، دىنىنى، ئائىلىنى ۋە جەمئىيەتنى قۇتقۇزۇش دېگەن ئورتاق شوئار ئاستىدا ئىتتىپاقلاشتۇردى! ئىشچىلار سىنىپى ھەممىلا جايدا قانۇن ھىمايىسىنىڭ سىرتىدا قالدۇرۇلدى، دىن مەزھەپلىرىدىن چىقىرىپ تاشلاندى، «جىنايەت گۇماندارلىرىنى جازالاش قانۇنى» نىڭ زىيانكەشلىكىگە[234] ئۇچرىدى. جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرى خىيالىغا كەلگىنىچە ئىش قىلىدىغان بولدى. ئۇلار ئاشكارا ئاسىيلىق قىلىپ، 10 سائەتلىك ئىش كۈنى توغرىسىدىكى پەرمانغا قارشى تۇرۇپلا قالماستىن، بەلكى 1833-يىلىدىن بۇيانقى ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ «ئەركىنلىكى»نى شوراشقا چەكلىمە قويۇلىدىغان بارلىق قانۇنلارغا قارشى تۇردى. بۇ بىر قېتىملىق كىچىكلىتىلگەن شەكىلدىكى «قۇللۇق تۈزۈمىنى قوغدايدىغان توپىلاڭ» بولدى[8]، شۇ توپىلاڭ نومۇسسىزلارچە قىلىنغان مۇتتەھەملىك، ئۇچىغا چىققان غالجىرلىق بولۇپ، ئىككى يىلدىن ئارتۇق داۋام قىلدى، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇنداق قىلىش تولىمۇ ئوڭايغا توختىغانىدى، چۈنكى، توپىلاڭ كۆتۈرگەن كاپىتالىستلار پەقەت ئۆز ئىشچىلىرىنىڭ ھاياتى بەدىلىگە تەۋەككۈل قىلغانىدى.

كېيىنكى ئىشلارنى چۈشىنىشكە قولايلىق بولسۇن ئۈچۈن، شۇنى ئەستە تۇتۇش لازىمكى، 1833-يىلى، 1844-يىلى ۋە 1847-يىلىدىكى زاۋۇت قانۇنلىرىنىڭ ھەممىسىدە ئالدىنقىلىرىغا



تۈزىتىش كىرگۈزگەن يەرلەر بولمىغاچقا، ھەممىسىنىڭلا قانۇن كۈچى ساقلاپ قېلىنغان. بۇ ئۈچ پەرماننىڭ ھەممىسىدە 18 ياشتىن يۇقىرى ئەر ئىشچىلارنىڭ ئىش كۈنىگە چەكلىمە قويۇلمىغان؛ 1833-يىلىدىن بۇيان، ئەتىگەن سائەت 5 يېرىمدىن كەچ سائەت 8 يېرىمغىچە بولغان مۇشۇ 15 سائەتلىك ۋاقىت باشتىن-ئاخىر قانۇندا بەلگىلەنگەن «كۈن» بولغان. مۇشۇ چەك ئىچىدە، ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللار قانۇندا بەلگىلەنگەن شەرت ئاستىدا، ئاۋۋال 12 سائەت، كېيىن 10 سائەت ئىشلەيدىغان بولغان. ①

بەزى جايلاردىكى زاۋۇت خوجايىنلىرى ئۆزلىرى ياللىغان ئۆسمۈر ئىشچىلار ۋە ئايال ئىشچىلارنىڭ بىر قىسمىنى، بەزىدە ھەتتا يېرىمىنى ئىشتىن بىكار قىلىشقا كىرىشكەن، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا پۈتۈنلەي يوقالغان كېچىلىك ئىشلەشنى قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار ئارىسىدىن ئەسلىگە كەلتۈرگەن. ئۇلار 10 سائەتلىك ئىش كۈنى توغرىسىدىكى پەرمان بىزگە كۈن بەرمىدى! دەپ چۇقان كۆتۈرۈشتى.(147)

ئىككىنچى قەدەمدە قانۇندا بەلگىلەنگەن تاماق يېيىش ۋاقتى كۆزدە تۇتۇلغان، بىز بۇ ھەقتە زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ نېمە دېگەنلىكىنى ئاڭلاپ باقايلى:

«ئىش كۈنى 10 سائەت قىلىپ چەكلەنگەندىن بۇيان، زاۋۇت خوجايىنلىرى (گەرچە ئەمەلىيەتتە ئۇلار ئۆزلىرى ئېيتقان سۆزلەرنى تېخى پۈتۈنلەي ئىشقا ئاشۇرمىغان

(147) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 133 ــ 134-بەتلەر.

① مۇشۇ تومنىڭ 523—525-، 530-، 535-بەتلىرىگە قاراڭ. ــ تۈزگۈچىدىن

بولسىمۇ) ئەگەر ئەتىگەن سائەت 9دىن كەچ سائەت 7گىچە ئىش قىلىنسا، ئۇ ھالدا ئۇلار ئەتىگەن سائەت 9دىن ئىلگىرى بىر سائەت، كەچ سائەت 7دىن كېيىن يېرىم سائەت، جەمئىي $1\frac{1}{2}$ سائەت ۋاقىت چىقىرىپ، ئۇنى تاماق يېيىش ۋاقتى قىلسا بولىدۇ، بۇمۇ قانۇننىڭ بەلگىلىمىسىنى تولۇق ئىجرا قىلغانلىق بولىدۇ، دېيىشتى. ھازىر، بەزى ھاللاردا ئۇلار يېرىم سائەت ياكى 1 سائەت چۈشلۈك تاماق ۋاقتىغا رۇخسەت قىلدى، ئەمما ئۇلار قەتئىي ھالدا بۇ $1\frac{1}{2}$ سائەتنىڭ ھەرقانداق بىر قىسمىنى 10 سائەتلىك ئىش كۈنى ئىچىگە كىرگۈزۈش مەجبۇرىيىتىمىز يوق، دېدى». (148)

شۇنىڭ ئۈچۈن، جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرى قەتئىي ھالدا: 1844-يىلىدىكى پەرماندا تاماق يېيىش ۋاقتى ئېنىتايىن تەپسىلىي بەلگىلىگەن ①، ئىشچىلارنىڭ زاۋۇتقا كېلىشتىن ئىلگىرى ۋە زاۋۇتتىن قايتقاندىن كېيىن، يەنى ئۆز ئۆيلىرىدە تاماق يېيىشىگىلا رۇخسەت قىلىنىدۇ! ئىشچىلار چۈشلۈك تاماقنى نېمە ئۈچۈن ئەتىگەن سائەت 9دىن بۇرۇن يېمەسلىكى كېرەك ئىكەن؟ دېيىشتى. ئەمما خانلىق سودىيە ھۆكۈم سۈپىتىدە: قانۇندا بەلگىلەنگەن تاماق ۋاقتى

«ئەمەلىي ئىش كۈنىنىڭ ئارام ئېلىش ۋاقتى ئىچىگە ئورۇنلاشتۇرۇلۇشى كېرەك. ئىشچىلارنى ئەتىگەن سائەت 9دىن كەچ سائەت 7گىچە توختىماي 10 سائەت ئەمگەككە سېلىش قانۇنغا ئۇيغۇن ئەمەس» دېدى(149).

بىرقانچە قېتىملىق خۇشال-خۇرام ئېلىپ بېرىلغان

(148) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 47-بەت.
(149) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 130-بەت.

① مۇشۇ تومنىڭ 533-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



نامايىشتىن كېيىن؛ كاپىتال 1844-يىلىدىكى پەرمان ماددىلىرىغا ئۇيغۇن كېلىدىغان، يەنى قانۇنغا ئۇيغۇن بولغان قەدەم-باسقۇچلار بىلەن ئاسىيلىق قىلىشقا ئۆتتى.

ئەلۋەتتە، 1844-يىلىدىكى پەرماندا، چۈشتىن ئىلگىرى سائەت 12 دىن بۇرۇن ئىشلىگەن 8—13 ياشلىق بالىلارنى چۈشتىن كېيىن سائەت بىردىن ئاشقاندا يەنە ئىشقا سېلىشقا رۇخسەت قىلىنمايدىغانلىقى بەلگىلەنگەن. ① ئەمما چۈش سائەت 12 دە ياكى چۈشتىن كېيىن ئىشلەيدىغان بالىلارنىڭ $6\frac{1}{2}$ سائەتلىك ئەمگىكى توغرىسىدا پەرماندا ھېچقانداق بەلگىلىمە چىقىرىلمىغان! شۇنىڭ ئۈچۈن، چۈش سائەت 12 دىن باشلاپ ئىشلەيدىغان 8 ياشلىق بالىلارغا سائەت 12 دىن 1گىچە بولغان ئارىلىقتا 1 سائەت، چۈشتىن كېيىن سائەت 2دىن تۆتكىچە بولغان ئارىلىقتا 2 سائەت، كەچ سائەت 5تىن 8 يېرىمغىچە بولغان ئارىلىقتا $3\frac{1}{2}$ سائەت، جەمئىي قانۇندا بەلگىلەنگەن $6\frac{1}{2}$ سائەت ئىشقا سېلىشقا بولىدۇ! ھەتتا بۇنىڭدىنمۇ ياخشى چارە بار. بالىلارنىڭ ئەمگىكىنى كەچ سائەت 8 يېرىمغىچە ئىشلەيدىغان قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكى بىلەن ماسلاشتۇرۇش ئۈچۈن، زاۋۇت خوجايىنلىرى چۈشتىن كېيىن سائەت 2 دىن ئىلگىرى بالىلارغا قىلغىلى ئىش بەرمەي، كېيىن ئۇلارنى زاۋۇتتا كەچ سائەت 8 يېرىمغىچە تىنىمسىز ئىشقا سالسا بولىدىكەن!

«ھازىر كىشىلەر شۇنى ئاشكارا ئېتىراپ قىلدىكى، يېقىندىن بۇيان زاۋۇت

① مۇشۇ تومنىڭ 533-بەتكە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

خوجايىنلىرى ماشىنىلارنى جان-جەھلى بىلەن 10 سائەتتىن ئارتۇق ئىشلىتىۋاتقانلىقى تۈپەيلىدىن، بارلىق ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللار زاۋۇتتىن قايتقاندىن كېيىن، 8—13 ياشلىق ئوغۇل-قىز باللار قالدۇرۇلۇپ، قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارغا ئوخشاش كەچ سائەت 8 يېرىمغىچە ئىشقا سېلىنىدىغان بولدى، بۇ چارە ھازىر ئەنگلىيەدە يولغا قويۇلدى.» [150]

ئىشچىلار ۋە زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى بۇنىڭغا تازىلىق ۋە ئەخلاق نۇقتىسىدىن نارازىلىق بىلدۈردى. ئەمما كاپىتال جاۋاب قايتۇرۇپ مۇنداق دېدى:

«ئۆز قىلمىشلىرىم مەيلى بېشىمغا بولسۇن بالا،
مەن تەلەپ قىلىمەن قانۇنىي سوتنى پەقەت،
ۋېكسىل يۈزىسىدىن بېرىلسۇن ھەققىم ئەلۋەت! ». [235]

ئەمەلىيەتتە، 1850-يىل 7-ئاينىڭ 26-كۈنى تۆۋەن پالاتاغا سۇنۇلغان ستاتىستىكا ماتېرىيالىدا شۇ ئېنىق كۆرسىتىلدىكى، تۈرلۈك نارازىلىقلار بولغان تەقدىردىمۇ، 1850-يىل 7-ئاينىڭ 15-كۈنىگە قەدەر، يەنە 257 زاۋۇتتىكى 3742 نەپەر بالا مۇشۇ «چارە»نىڭ ئازابىنى تارتقان. [151] بۇ ئۇياقتا تۇرسۇن! كاپىتالنىڭ مولۇن كۆزى 1844-يىلىدىكى پەرماندا چۈشتىن بۇرۇن داۋاملىق بەش سائەت ئەمگەك قىلسا، ئاز بولغاندا 30 مىنۇت ئارام ئېلىش بەلگىلەنگەنلىكىنى، ئەمما چۈشتىن كېيىنكى ئەمگەك توغرىسىدا بۇنداق بەلگىلىمىلەرنىڭ يوقلۇقىنى كۆرۈپ قالدى.

(150) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 142-بەت.
(151) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1850-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 5-، 6-بەتلەر.



شۇڭا، كاپىتال 8 ياشلىق باللارنىڭ چۈشتىن كېيىن سائەت 2 دىن تاكى كەچ سائەت 8 يېرىمغىچە ئۈزۈلمەي ھالدا جان تىكىپ ئىشلىشى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاچ قېلىشىنى تەلەپ قىلدى ۋە ئۇلارنى ھەقىقەتەن شۇنداق قىلىشقا مەجبۇرلىدى!

«شۇنداق، ئۇلار كۆكرىكىگە قول سېلىپ باقسۇن،
شەرتنامىدا شۇنداق دېيىلگەن! » [152] [235]

1844-يىلىدىكى پەرماننىڭ باللار ئەمگىكىگە چەك قويىدىغان ماددىلارغا كەلسەك، كاپىتالىستلارنىڭ چارلوكىنىڭكىدەك جانسىز پەرمان-ماددىلىرى پەقەت مەزكۇر پەرماننىڭ «ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللار»نىڭ ئەمگىكىگە چەك قويىدىغان ئوخشاش بىر ماددىسىغا قارىتا ئاشكارا ئاسىيلىق قىلىشقا تەييارلىق كۆرۈشنى مەقسەت قىلغان. شۇ نەرسە ئېسىمىزدە باركى، «ساختا سېمىنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى»نى بىكار قىلىش مۇشۇ پەرماننىڭ ئاساسىي مەقسىتى ۋە مەزمۇنى [1] زاۋۇت خوجايىنلىرى بۇ پەرمانغا ئاسىيلىق

(152) كاپىتال مەيلى ئۆزىنىڭ تەرەققىي تاپقان شەكلىدە بولسۇن ياكى تەرەققىي تاپمىغان شەكلىدە بولسۇن، ئۇنىڭ خاراكتېرى ئوخشاش بولىدۇ. ئامېرىكىدا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى پارتلاشتىن بىر ئاز ئىلگىرى، قۇلدارلارنىڭ تەسىرى تۈپەيلىدىن يېڭى مېكسىكا زېمىنىغا تېڭىلغان قانۇندا: كاپىتالىستلار ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالسىلا، ئىشچىلار «ئۇنىڭ (كاپىتالىستنىڭ) پۇلىغا ئايلىنىدۇ» دەپ يېزىلغان. رىم ئاقسۆڭەكلىرى ئىچىدىمۇ مۇشۇنداق كۆزقاراش تارالغان. ئۇلار پۇقرالارغا ھەقدارنىڭ پۇلىنى قەرز بېرىپ، ئۇنى تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئارقىلىق ھەقدارنىڭ قېنى ۋە گۆشىگە ئايلاندۇرغان. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇنداق «قان ۋە گۆش» «ئۇلارنىڭ پۇلى» بولىدۇ. مۇشۇ سەۋەبتىن چارلوكچە ئۇن تاختىغا ئويۇلغان قانۇن بارلىققا كەلگەن! [236] لىنگېنىڭ ئاقسۆڭەك ھەقدارلىرىنىڭ ھەمىشە تىبر دەرياسىنىڭ نېرىقى تەرىپىدە ھەقدارلارنىڭ پىشۇرۇلغان گۆشىنى يەپ ھەدەپ تاماشا قىلغانلىقلىرى ئۇستىدىكى قىياسىنى [237] دائومېرنىڭ خرىستىئانلارنىڭ تەۋەررۇك تامىقى توغرىسىدىكى قىياسىغا [238] ئوخشاش زادىلا ئىسپاتلاشقا بولمايدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 530-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

قىلىشقا باشلىغاندا ، پەقەت ئاددىيلا بايانات ئېلان قىلىپ ، 1844 -يىلىدىكى پەرماندا زاۋۇتنىڭ 15 سائەتلىك ئىش كۈنى ئىچىدە ۋاقىتنى خالىغانچە كىچىك بۆلەكلەرگە بۆلۈپ ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنى ئىشلىتىش ماددىسى مەنئى قىلىنغانلىقىنى ئېيتىپ ،

«ئەمگەك ۋاقتى 12 سائەت بىلەن چەكلەنگەن چاغدا چوڭ زىيان كۆرۈلمىدى، 10 سائەتلىك ئىش كۈنى توغرىسىدىكى پەرمان يولغا قويۇلغاندا، بۇ ماددىلار چىداپ بولمايدىغان ئادالەتسىزلىك بولدى» (153)

شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار ئىنتايىن سوغۇققان پوزىتسىيىدە تۇرۇپ تەكشۈرگۈچىلەرگە ئۆزلىرىنىڭ قانۇن-ماددىلىرىغا پىسەنت قىلمايدىغانلىقلىرىنى ، كونا تۈزۈمنى ئۆز ئالدىغا ئەسلىگە كەلتۈرمەكچى بولۇۋاتقانلىقلىرىنى ئېيتتى . (154) ئېيتىشلارغا قارىغاندا ، بۇنداق قىلىش يامان نەسىھەتلەرگە قۇلاق سالغان ئىشچىلارنىڭ ئۆز مەنپەئىتىگە ئۇيغۇن ئىكەن ،

«ئۇلارغا كۆپرەك ئىش ھەققى بېرىلىدىكەن». «بۇ 10 سائەتلىك ئىش كۈنى پەرمانىنى يولغا قويغان شارائىتتا بۈيۈك برىتانىيىنىڭ سانائەت ئۈستۈنلۈكىنى ساقلاپ قېلىشنىڭ بىردىنبىر ئىمكانىيەتلىك چارىسى ئىكەن». (155) «سىپنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى شارائىتىدا قانۇنغا خىلاپ ئەھۋاللارنى بايقاش قىيىندەك قىلىدۇ، ئەمما بۇنىڭ نېمە كارايىتى بار؟ زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ۋە ئۇنىڭ ياردەمچىسىنى ئازراق ئاۋارىگەرچىلىكتىن ساقلىنىش

(153) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 133-بەت.
(154) مەسىلەن، خەير-ساخاۋەتچى ئاشۇرۋرت لېئونارد خورنېرغا قىممەتلىك يىغىن ئەھلى سۆپىتىدە يازغان بىر پارچە يىرگىنچلىك خېتىدە ئەنە شۇنداق دېگەن. («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1849-يىل 4-ئاي» 4-بەت)
(155) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 138-بەت.



ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىش ئۈچۈن، بۇ دۆلەتنىڭ غايەت زور زاۋۇت مەنپەئىتىنى 2-ئورۇندىكى نەرسە دەپ قاراش كېرەكمىكەن؟» (156)

ئەلۋەتتە ، بۇ ئەگىتمە گەپلەرنىڭ ھېچقانداق پايدىسى بولمىدى . زاۋۇت تەكشۈرگۈچى سوتقا شىكايەت قىلدى . ئەمما زاۋۇت خوجايىنىنىڭ مۇراجىئەتنامىسى دەرھال قار ئۈچقۇنىدەك ئىچكى ئىشلار ۋەزىرى سېر گېئورگې گراينىڭ ئالدىغا يېغىپ كەتتى . شۇنىڭ بىلەن ئۇ 1848-يىل 8-ئاينىڭ 5-كۈنىدىكى ئومۇمىي بۇيرۇقىدا تەكشۈرگۈچىلەرگە مۇنداق دەپ ئېنىق ئۇقتۇردى :

«پەقەت سىپنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى ئارقىلىق ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنى 10 سائەتتىن يۇقىرى ئىشلەشكە مەجبۇرلاش تېخى ئىسپاتلانمىغان بولسىلا، ئادەتتە قانۇن ماددىلىرىغا خىلاپ ھالدا سۈرۈشتۈرمەسلىك لازىم.»

شۇنىڭدىن كېيىن ، زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ج • ستيۇئارت شوتلاندىيە تەۋەسىدىكى 15 سائەتلىك ئىش كۈنى يولغا قويۇلغان زاۋۇتلاردا ئاتالمىش سىپنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمىنى يولغا قويۇشقا رۇخسەت قىلدى ، شۇنىڭ بىلەن بۇ تۈزۈم ناھايىتى تېزلىكتىلا ئىلگىرىكىگە ئوخشاشلا ئەۋج ئېلىپ كەتتى . ئەنگلىيىدىكى زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلەر بولسا ، ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىنىڭ قانۇننىڭ يولغا قويۇلۇشىنى ئۆز ئالدىغا تەشەببۇس قىلىپ ئۈزۈپ قويۇش ھوقۇقىنىڭ يوقلۇقى ئۈستىدە بايانات ئېلان قىلىشتى ھەمدە قۇللۇق تۈزۈمنى قوغدايدىغان ئاشۇ توپىلاڭچىلارنى سوتقا داۋاملىق

(156) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 140-بەت.

ئەرز قىلدى .

بىراق ، ۋىلايەت ئامانلىقنى ساقلاش سودىيىسى [157] ئۇلارنى جىنايەتسىز دەپ ئېلان قىلغانىكەن ، سوتنىڭ چاقىرتىپ سوراق قىلىشىنىڭ نېمە رولى بولسۇن ؟ بۇ سوتتا ئولتۇرغانلار جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرى بولۇپ ، ئۇلار ئۆزىنى ئۆزى سوراق قىلغان . بىر مىسال كەلتۈرەيلى ، كېرشاۋ-لېيىس شىركىتى توقۇمىچىلىق فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى ئېسكېلگېر ئۆزىنىڭ فابرىكىسىدا سىپنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمىنى يولغا قويۇش ھەققىدىكى تەييارلىق پىلانىنى شۇ رايوننىڭ زاۋۇت تەكشۈرگۈچىسىگە تاپشۇرغان . ئۇنىڭ پىلانى رەت قىلىنغاندىن كېيىن ، ئۇ دەسلەپتە ھېچقانداق ھەرىكەت قوللانمىغان . بىرنەچچە ئايدىن كېيىن ، يەنە بىر روبىنزون ئىسىملىك توقۇمىچىلىق فابرىكىسى خوجايىنى—ئۇ ئېسكېلگېرنىڭ پەتىنتساسى بولمىسىمۇ ، ئەقەللىيسى ئۇنىڭ تۇغقىنى—ئېسكېلگېر ئويلاپ چىققان سىپنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمىگە ئوخشاش تۈزۈمنى يولغا قويغانلىقى تۈپەيلىدىن ستوكپېئورت شەھىرى بارىرى رايونلۇق ئامانلىق ساقلاش سودىيىسىگە ئەرز قىلىنغان . سوتتا ئولتۇرغىنى تۆت نەپەر سودىيە بولۇپ ، بۇنىڭ ئىچىدە ئۈچى توقۇمىچىلىق فابرىكا خوجايىنى ئىكەن ، ئۇنىڭ ئۈستىگە كەم بولسا بولمايدىغان ئېسكېلگېر سوت بېشى ئىكەن . ئېسكېلگېر روبىنزونغا گۇناھسىز دەپ ھۆكۈم قىلغان ھەمدە روبىنزون ئۈچۈن ئېيتقاندا ، بۇ قانۇنلۇق ئىش ، ئېسكېلگېر ئۈچۈنمۇ مۇۋاپىق ، دېگەن . شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئۆزىنىڭ

(157) بۇ «ۋىلايەتلىك ئامانلىق ساقلاش سودىيىلىرى» ۋېي كوبىت تەرىپىدىن «مائاش ئالمايدىغان ئۇلۇغ ئادەملەر» دەپ ئاتالغان بولۇپ، ھەرقايسى ۋىلايەتتىكى مۆتىۋەرلەردىن تەركىپ تاپقان مائاش ئالمايدىغان ئامانلىق ساقلاش سودىيىلىرى ئىدى. ئەمەلىيەتتە ئۇلار ھۆكۈمران سىنىپلارنىڭ ئاتا مىراس سوتىنى [239] شەكىللەندۈرگەن.



قانۇنىي كۈچكە ئىگە ھۆكۈمگە ئاساسلىنىپ ، ئۆزىنىڭ فابرىكىسىدا دەرھال بۇ تۈزۈمنى يولغا قويغان . [158] بۇنداق سوتنىڭ تەشكىل قىلىنىشىنىڭ ئۆزى قانۇنغا ئاشكارا خىلاپلىق ئىكەنلىكىنى سۆزلەپ ئولتۇرۇش ھاجەتسىز . [159] زاۋۇت تەكشۈرگۈچى خوۋېل مۇنداق دېدى :

«بۇنداق سوت قىلىش ئويۇنى ئىسلاھ قىلىنىشى... ياكى قانۇن بۇ خىل سوتقا ئۇيغۇنلاشتۇرۇلۇشى ياكى ئازراق خاتالىق ئۆتكۈزىدىغان، ھۆكۈمنى قانۇنغا ئۇيغۇنلاشتۇرالايدىغان سوت مەھكىمىسى ئىجرا قىلىشى كېرەك... بارلىق مۇشۇنداق سورۇندا مائاش ئالىدىغان سودىيىلەر نېمە دېگەن ئېھتىياجلىق-ھە! » [160]

خانلىق سودىيىسى زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ 1848-يىلىدىكى پەرمانىنى ئىزاھلىشى سەپسەتە دەپ جاكارلىدى ، ئەمما جەمئىيەتتىكى نىجادكارلار ئىلگىرىكى قارىشىدا چىڭ تۇردى . لېئونارد خورنېر دوكلاتىدا مۇنداق دەيدۇ :

«مەن يەتتە سوت رايونىغا 10 پارچە ئەرز سۇنۇپ، كىشىلەرنى قانۇن ئىجرا قىلىشقا مەجبۇرلىماقچى بولدۇم، ئەپسۇسكى پەقەت بىر پارچە ئەرز ئامانلىق ساقلاش سودىيىسىنىڭ قوللىشىغا ئېرىشتى... مېنىڭچە قانۇنغا خىلاپ ھەرىكەتلەر ئۈستىدە يەنە ئەرز قىلىش بىھۇدە ئاۋارىچىلىك ئىكەن. پەرماندا ئەمگەك ۋاقتىنى تەپتەكشى قىلىش بەلگىلەنگەن ئاشۇ بىر

(158) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1849-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 21-، 22-بەتلەر. بۇ دوكلاتنىڭ 4-، 5-بەتلىرىدىكى ئوخشاش مىساللاردىن پايدىلىنىڭ.

(159) ۋىليام IV نىڭ 1- ۋە 2-يىللىرىدىكى پەرمانى يەنى جون خوبخوۋس سېرنىڭ زاۋۇت قانۇنى دېيىلىدىغان قانۇننىڭ 39-ماددا 10-ئابزاسىغا ئاساسلانغاندا، زاۋۇت قانۇنىغا ئالاقىدار مەسىلىلەر ئۈستىدە ھەرقانداق بىر پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى ۋە ئۇنىڭ قېرىنداشلىرى ئامانلىق ساقلاش سودىيىسى ۋەزىپىسىنى ئۆتەشكە بولمايدۇ.

(160) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1849-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» [22-بەت].

قىسىم ماددىلار... لانكاشىر ۋىلايىتىدە كۆچكە ئىگە بولمىدى. مېنىڭ ۋە مېنىڭ ياردەمچىلىرىمنىڭ ئاتالمىش سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى يولغا قويۇلغان زاۋۇتلاردا ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنى 10 سائەتتىن ئارتۇق ئەمگەككە سالمايدىغانلىق ھەققىدە ئۆزىمىزنى ئىشەندۈرۈشكە ھېچقانداق چارىمىز يوق... 1849-يىل 4-ئاينىڭ ئاخىرى مەن باشقۇرىدىغان رايوندىكى 114 زاۋۇتتا بۇ خىل چارە يولغا قويۇلغان، يېقىندىن بۇيان بۇنداق زاۋۇتلارنىڭ سانى شىددەت بىلەن كۆپەيدى. ئومۇمەن ئېيتقاندا، ھازىر زاۋۇتلاردىكى ئەمگەك ۋاقتى ئەتىگەن سائەت 6دىن كەچ سائەت 7 يېرىمغىچە 13 يېرىم سائەت بولۇۋاتىدۇ. ئەتىگەن سائەت 5 يېرىمدىن كەچ سائەت 8 يېرىمغىچە 15 سائەت ئەمگەك قىلىدىغانلىرىمۇ بار.» (161)

يەنە 1848-يىل 12-ئايدا لېئونارد خورنېر 65 زاۋۇت باشلىقى ۋە 29 زاۋۇت نازارەتچىسىنى مىسال كەلتۈرۈپ، ئۇلارنىڭ بىردەك بۇنداق سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى شارائىتىدا، ھەرقانداق نازارەت تۈزۈمى ھەددىدىن ئاشقان ئەمگەك تۈزۈمىنىڭ تەڭ يامراپ كېتىشىنى توسۇيالمايدۇ، دەپ قارايدىغانلىقىنى ئېيتتى. (162) بىر تۈركۈم باللار ۋە ئۆسمۈرلەر گاھىدا يىپ ئىگىرىش سېخىدىن توقۇش سېخىغا يۆتكىلىسە، گاھىدا 15 سائەت ئىچىدە بۇ زاۋۇتتىن ئۇ زاۋۇتقا يۆتكىلىدىكەن. (163) بۇنداق تۈزۈمنى قانداقمۇ نازارەت قىلغىلى بولسۇن،

«بۇ تۈزۈمدە سىمېنا ئالماشتۇرۇش نامى قالايمىقان قوللىنىلىپ، ئىشچىلار گويا قارتىغا ئوخشاش، تۈگىمەس كۆپ خىل شەكىل بويىچە ئارىلاشتۇرۇۋېتىلىدۇ ھەمدە ھەربىر ئادەمنىڭ ئەمگەك قىلىدىغان ۋە ئارام ئالىدىغان ۋاقتى ھەر كۈنى ئۆزگەرتىلىدۇ ۋە ھەتتا بىر

(161) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1849-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 5-بەت.
(162) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1849-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 6-بەت.
(163) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1849-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 21-بەت.



گۇرۇپپىدىكى بارلىق ئىشچى مەڭگۈگە ئوخشاش بىر ۋاقىت، ئوخشاش بىر ئورۇندا ئىشلىيەلمەيدۇ!» (164)

بىراق، پۈتۈنلەي ھەددىدىن تاشقىرى رېئال بولغان ئەمگەك ھەققىدە سۆزلىمىگەندىمۇ، بۇنداق ئاتالمىش سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى كاپىتال خام خىيالىنىڭ مەھسۇلى. فورىيېمۇ «قىسقا ۋاقىتلىق ئىش» [240] دېگەن يۇمۇرىدا بۇ ئىشنىڭ ھەممىسىنىڭ چېنىپ قالغانلىقىنى، ئوخشاش بولمىغىنى پەقەت ئەمگەكنىڭ جەلپكارلىقىنىڭ كاپىتالنىڭ جەلپكارلىقىغا ئايلانغانلىقى ئىكەنلىكىنى تەسۋىرلىگەن. بىز زاۋۇت خوجايىنلىرى تۈزگەن پىلانلارنى كۆرۈپ باقايلى، بۇ پىلانلار داڭلىق گېزىتلەردە «ناھايىتى تەپسىلىي ۋە مۇۋاپىق ئورۇنلاشتۇرۇش نەتىجىسىدە ئاندىن ئىشلەپچىقىرىلغان شەيئى»لەرنىڭ نەمۇنىسى دەپ ماختالغان. بارلىق ئىشچىلار بەزىدە 12 دىن 15 كىچە تۈرگە بۆلۈنەتتى. ھەر بىر تۈرنىڭ تۈزۈلۈشىمۇ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇراتتى. كاپىتال زاۋۇتنىڭ 15 سائەتلىك ئىش كۈنى ئىچىدە ئىشچىنى گاھىدا 30 مىنۇت، گاھىدە 1 سائەت ئىشقا سېلىپ، ئاندىن ئۇلارنى ئىشتىن چەتلىتىپ قوياتتى. ئارقىدىنلا ئۇلارنى يەنە ئىشقا سېلىپ، ئاندىن يەنە ئىشتىن چەتلىتىپ قوياتتى، شۇنداق قىلىپ ئۇلارنى بىردەم ئىشقا سېلىپ، بىردەم ئىشتىن چەتلىتەتتى. لېكىن 10 سائەت توشماي تۇرۇپ ھەرگىز قويۇپ بەرمەيتتى. خۇددي تىياتىر سەھنىسىدىكىگە ئوخشاش، ئەينى شەخسلەرنىڭ ئۆزى ھەر پەردىنىڭ تۈرلۈك كۆرۈنۈشلىرىدە نۆۋەت بىلەن سەھنىگە چىقىپ تۇرۇشى كېرەك ئىدى. ئەمما خۇددى

(164) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 95-بەت.

ئارتىسلار پۇتكۇل تىياتىرنى ئوينىش جەريانىدا سەھنىگە مەنسۇپ بولغىنىغا ئوخشاش ، ئىشچىلارمۇ 15 سائەت ئىچىدە زاۋۇتقا مەنسۇپ بـولـۇشـى كېرەك . بۇ ئىشقا بارغىچە ، ئىشتىن قايتقىچە يولغا كـەتكـەن ۋاقــتنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ . شۇڭا ، دەم ئېلىش ۋاقــتلىرى مەجبۇري ھالدا بىكارچىلىق ۋاقىتلىرىغا ئايلىنىپ كېتەتتى ، بۇ ھال ئۆسمۈر ئوغۇل ئىشچىلارنى قاۋاقخانىغا ، ئۆسمۈر قــىز ئــىشــچــىلارنــى پــاھىشىخانىغا سولايتتى ، كاپىتالىستلار ئـەمگەكچىلەر سانىنى ئاشۇرماي ، ئۆز ماشىنىلىرىنى 12 سائەت ياكى 15 سائەت ئىشقا سېلىشقا ئورۇناتتى ، بۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار ھەر كۈنى يېڭى نەيرەڭلەرنى ئويلاپ چىقاتتى . نەتىجىدە ئىشچىلار بەزىدە مۇنۇ ئازغىنە ۋاقىتنى تۇتۇپ ، بەزىدە ئاۋۇ ئازغىنە ۋاقىتنى تۇتۇپ تامىقىنى يەۋېلىشقا مەجبۇر بولاتتى . 10 سائەتلىك ئىش كۈنىنى قولغا كەلتۈرۈشكە سەپەرۋەر قىلىنغان مەزگىلدە ، زاۋۇت خـوجـايـىنلىرى ۋاڭ-چۇڭ كۆتۈرۈپ ، قارا نىيەت ئىشچىلارنىڭ مۇراجىئەت قىلىشتىكى مەقسىتى 10 سائەتلىك ئەمگىكى ئۈچۈن 12 سـائـەتـلـىك ئىش ھەققى ئېلىش ، دېگەنىدى . ئەمەلىيەتتە ئۇلار ئەكسىچە قايتتى . ئۇلار ئەمگەك كۈچلىرىنى 12 سائەت ياكى 15 سـائــەت ئــىجارە قــىلــىپ ، 10 سائەتلــىك ئىش ھــەقــقــى بېرىــدىغان بولــدى[165] ! مانا بۇ مەسىلىنىڭ ماھىيىتى ، مانا بۇ زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ 10 سائەتلىك ئىش كۈنى توغرىسىدىكى پــەرمــانىنــى چــۈشــەنــدۈرگــەنــلىكى! دەل مۇشۇ ساختا مالايلىق

(165) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1849-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 6-بەتكە، شۇنىڭدەك زاۋۇت تەكشۈرگۈچى خوۋېل ۋە ساندېرسنىڭ «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»دىكى «سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى»نىڭ تەپسىلىي ئانالىزىغا قاراڭ. ئاشتون شەھىرى ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى رايونلاردىكى باستېرلارنىڭ 1849-يىلى باھاردا «سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى»گە قارشى تۈرۈش يۈزىسىدىن ئايال پادىشاھقا سۇنغان مۇراجىئەتنامىسىدىن پايدىلىنىلسىمۇ بولىدۇ.



قــىلــىدىغان ، مېھرىبانلىق ئۈستىدە كاپشىيدىغان ئەركىن سودا نەزەرىيىچىلىرى ئاشلىق قانۇنىغا قارشى تۈرۈشنى تەشۋىق قىلغان تــوپــتــوغــرا 10 يىلدا ئىشچىلارغا بىر سىنت ، بىر تىيىنغىچە ھېسابلاپ بېرىپ ، ئەگەر ئاشلىقنى ئەركىن كىرگۈزۈشكە بولسا ئىدى ، ئۇ ھالدا ئەنگلىيە سانائىتىنىڭ ئىقتىدارى بويىچە ، پەقەت 10 سـائـەتـلــىك ئىش كۈنى يولغا قويۇلسىلا ، كاپىتالىستلارنى بېيىتىشقا كۇپايە قىلاتتى دېدى .[166]

كاپىتال ئىككى يىل توپلاڭ كۆتۈرۈپ ئاخىر غەلىبە قىلدى : ئـەنگلىيىدىكى تۆت يۇقىرى سوت مەھكىمىسىنىڭ بىرى بولغان مالىيە ئىشلىرى سوت مەھكىمىسى 1850-يىل 2-ئاينىڭ 8-كۈنى بىر دېلو ئۈستىدىن ھۆكۈم چىقارغاندا ، گەرچە زاۋۇت خوجايىنى 1848-يــىلىدىكى پەرمانىنىڭ روھىغا خىلاپلىق قىلغان بولسىمۇ ، لــېكــىــن شــۇ پــەرمــانىدىكى بەزى سۆزلەر پەرماننى ھېچقانداق ئەھمىيىتى يوق نەرسىگە ئايلاندۇرۇپ قويغان ، دەپ جاكارلىدى . «بۇ ھۆكۈم 10 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇنىنى بىكار قىلىۋەتتى»[167] ئۆسمۈرلەر ۋە ئايال ئىشچىلارغا قارىتا سىمېنا ئالماشتۇرۇش تــۈزۈمىنى يولغا قويۇشقا پېتىنالماي كېلىۋاتقان خېلى نۇرغۇن زاۋۇت خوجايىنلىرى ئەمدى سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمىنى چىڭ تۇتۇپ قويۇۋېتەمەيدىغان بولدى .[168]

(166) مــەسىلەن، راۋ خاي گرىگنىڭ «زاۋۇت مەسىلىسى. 10 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇن لايىھىسى»نىڭ 1837-يىل نەشرىدىن پايدىلانسا بولىدۇ.

(167) ف • ئېنگېلس «ئەنگلىيىنىڭ 10 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇنــى» (مەن تۈزگەن «يېڭى رېــىن گــېــزىــتى. سىياســي-ئىقتىساد ئوبــزورى» 1850-يىل 4-ئايلىق سانــىنىڭ 13-بېــتــگــە بېسلغان) [241]. ئامېرىكا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى مەزگىلىدە بۇ «يۇقىرى» سوت مەھكىمىسى مەزمۇنى مۇجمەل بولغانلىقتىن، دېڭىز قاراقچىسى كېمىسىنىڭ قوراللىرىنىلا بىكار قىلىش توغرىسىدىكى قانۇننىڭ ئەكسىچە نەرسىگە ئايلىنىپ قالغانلىقىنى بايقىغان.

(168) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1850-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى».

بىراق، كاپىتالنىڭ كۆرۈنۈشتە ئەڭ ئاخىرقى غەلىبىگە ئېرىشىشىگە ئەگىشىپ، ئەھۋالدا دەرھال ئۆزگىرىش بولدى. شۇنىڭدىن ئىلگىرى ئىشچىلار گەرچە ھەر كۈنى دېگۈدەك ئېگىلمەي-سۇنماي قارشىلىق كۆرسىتىپ كەلگەن بولسىمۇ، لېكىن بۇ قارشىلىقتا ئىزچىل ھالدا مۇداپىئە قوللىنىلغان. ھازىر ئۇلار لانكاشىر ۋە يوركشىردا تەنتەنىلىك يىغىلىش ئۆتكۈزۈپ نارازىلىق بىلدۈردى. ئۇلار ئاتالمىش 10 سائەتلىك ئىش كۈنى پەرمانىنىڭ پەقەت بىر ئالدامچىلىق ئىكەنلىكىنى، پەقەت پارلامېنتنىڭ ئالدامچىلىق ھەرىكىتى ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ ھەرگىز مەۋجۇت ئەمەسلىكىنى ئوتتۇرىغا قويۇشتى. زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى ھۆكۈمەتنى جىددىي ئاگاھلاندۇرۇپ، سىنىپىي قارشىلىق ئىشەنگۈسىز جىددىي دەرىجىگە يەتتى دېدى، ھەتتا بىر قىسىم زاۋۇت خوجايىنلىرىمۇ ئاغرىنغان ھالدا مۇنداق دېيىشتى:

«ئامانلىق ساقلاش سوددىيىلىرىنىڭ ئۆزئارا زىددىيەتلىك ھۆكۈملىرى تولىمۇ نورمالسىز، ھۆكۈمەتسىز ھالەتنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. يوركشىردىكىسى بىر خىل قانۇن، لانكاشىردىكى يەنە بىر خىل قانۇن، لانكاشىرنىڭ مەلۇم بىر چېركاۋ مەمۇرىيىتىگە قاراشلىق رايوندا بىر خىل قانۇن، ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى يەنە بىر چېركاۋ مەمۇرىيىتىگە قاراشلىق رايوندا يەنە بىر خىل قانۇن بار ئىكەن. چوڭ شەھەرلەردىكى زاۋۇت خوجايىنلىرى قانۇندىن ئۆزىنى قاچۇرالايدىكەن، كىچىك يەردىكى زاۋۇت خوجايىنلىرى سىمېنا ئالماشتۇرۇشنى يولغا قويۇشقا زۆرۈر ئادەم تاپالمايدىكەن، ئىشچىلارنى بىر زاۋۇتتىن يەنە بىر زاۋۇتقا يۆتكەش توغرىسىدا ئېغىز ئېچىش تېخىمۇ مۇمكىن ئەمەس ئىكەن...»

ئەمگەك كۈچلىرىنى باراۋەر ئېكسپلاتاتسىيە قىلىش كاپىتالنىڭ بىرىنچى ئىنساني ھوقۇقى.

بۇنداق ئەھۋالدا، زاۋۇت خوجايىنلىرى بىلەن ئىشچىلار ئارىسىدا مەلۇم مۇرەسسە قولغا كەلتۈرۈلدى، بۇ مۇرەسسە



پارلامېنت تەرىپىدىن 1850-يىل 8-ئاينىڭ 5-كۈنى يېڭى تولۇقلىما زاۋۇت قانۇنىدا[195] مۇنداق مۇقىملاشتۇرۇلدى: «ئۆسمۈرلەر بىلەن ئاياللارنىڭ» ئىش كۈنى ھەپتىنىڭ ئالدىنقى 5 كۈنىدە 10 سائەتتىن 10 يېرىم سائەتكە ئۇزارتىلغىنى شەنبە كۈنى 7 يېرىم سائەت قىلىپ چەكلىنىدۇ. ئەمگەك ۋاقتى ئەتىگەن سائەت 6دىن كەچ سائەت 6گىچە بولىدۇ[(169)]، بۇنىڭ ئىچىدىكى بىر يېرىم سائەتلىك ئارام ئېلىش ۋاقتى تاماق يېيىش ۋاقتى قىلىنىدۇ، تاماق ۋاقتى بىرلىككە كەلتۈرۈلۈشى ھەمدە 1844-يىلدىكى بەلگىلىمىگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك ۋە باشقىلار. شۇنداق قىلىپ، سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى مەڭگۈگە ئاخىرلاشتى.[(170)] باللار ئەمگىكى توغرىسىدا، 1844-يىلدىكى پەرمان يەنىلا كۈچكە ئىگە بولدى.

بىر تۈردىكى زاۋۇت خوجايىنلىرى بۇ قېتىممۇ ئىلگىرىدىكىگە ئوخشاشلا ئۆزىنىڭ پرولېتارىيات باللىرىغا بولغان ئالاھىدە ھۆكۈمرانلىق ھوقۇقىنى تولۇق ساقلاپ قالدى. ئۇلار يىپەكچىلىك فابرىكىسىنىڭ خوجايىنلىرى. 1833-يىلى ئۇلار «ئەگەر ھەرخىل ياشتىكى باللارنى ھەر كۈنى 10 سائەتلىك ئىشقا سېلىش ئەركىنلىكىمىز تارتىۋېلىنىدىغان بولسا، بۇ فابرىكىلىرىمىزنىڭ ئىشتىن توختىتىلغىنىغا باراۋەر بولىدۇ» دەپ ھەيۋە قىلىشقان. ئۇلار 11 ياشتىن ئاشقان باللارنى يېتەرلىك ساندا سېتىۋالالمايمىز، دېگەن. ئۇلار ئېرىشمەكچى بولغان

(169) قىش پەسلىدە، بۇ ۋاقىت ئەتىگەن سائەت 7 دىن، كەچ سائەت 7گە ئۆزگەرتىلىدۇ.
(170) «ھازىر يولغا قويۇلۇۋاتقان قانۇن (1850-يىلدىكى) بىر خىل مۇرەسسە بولۇپ، ئۇنىڭ نەتىجىسى شۇ بولدىكى، ئىشچىلار 10 سائەتلىك ئىش كۈنى پەرمانىنىڭ پايدىسىدىن ۋاز كەچتى، ئەمما ئېرىشكەن ياخشىلىق شۇ بولدىكى، ئومۇمەن ئەمگەك ۋاقتى جەھەتتە چەكلىمىگە ئۇچرايدىغان كىشىلەرنىڭ ھەممىسى ئوخشاش بىر ۋاقىتتا ئىشقا چىقىدىغان ۋە ئىشتىن چۈشىدىغان بولدى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1852-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 14-بەت)

ئىمتىيازغا مەجبۇرىي ئېرىشكەن . كېيىنكى تەكشۈرۈشتە شۇ مەلۇم بولدىكى ، ئۆلارنىڭ باھانىسى پۈتۈنلەي ئويدۇرما ئىكەن[171] بىراق بۇ باھانە ئۆلارنىڭ توپتوغرا 10 يىل ئىچىدە ، ھەر كۈنى 10 سائەت ۋاقىت سەرپ قىلىپ ، باشقىلار ئورۇندۇقتا ئولتۇرغۇزۇپ قويسا ئاندىن ئىش قىلالايدىغان كىچىك بالىلار قېنىدىن يىپەك چىقىرىۋېلىشىغا توسقۇن بولغىنى يوق . [172] 1844-يىلىدىكى پەرمان گەرچە ئۆلارنىڭ 11 ياشقا توشمىغان بالىلارنى ھەر كۈنى 6 يېرىم سائەتتىن ئارتۇق ئىشقا سېلىش «ئەركىنلىكى»نى «تارتىۋالغان» بولسىمۇ ، ئەمما ئۆلارنىڭ ھەر كۈنى 11–13 ياشلىق بالىلارنى 10 سائەت ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ئىمتىيازىغا كېپىللىك قىلدى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بالىلارنىڭ باشقا زاۋۇتلاردا ئېرىشەلەيدىغان مەجبۇرىي تەربىيىسىنى بىكار قىلدى . بۇ قېتىمقى باھانە شۇ بولدىكى :

«سىپتا توقۇلما ئەپچىل بارماقلارغا موھتاج، بۇنى بولسا پەقەت كىچىك چېغىدا زاۋۇتقا كىرگەنلەرلا ئورۇندىيالايدۇ.» [173]

خۇددى رۇسسىيىنىڭ جەنۇبىدىكى كالا بىلەن قويلار تېرىسى ۋە يېغى سەۋەبلىك ئۆلتۈرۈلگىنىگە ئوخشاش ، بۇ يەردىكى بالىلارمۇ بارماقلىرىنىڭ ئەپچىل بولغانلىقى سەۋەبلىك ھالاك بولاتتى . كېيىن ، 1844-يىلى رۇخسەت قىلىنغان بۇنداق ئىمتىياز 1850-يىلىغا كەلگەندە يەنە چەكلىمىگە ئۇچراپ ، پەقەت يىپەك ئېشىش ۋە يىپەك تارتىش تارماقلىرىغىلا تەتبىقلاندى ، بىراق

(171) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1844-يىل 9-ئاينىڭ 30-كۈنى» 13-بەت.
(172) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش.
(173) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1846-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 20-بەت.



كاپىتالنىڭ بۇنداق «ئەركىنلىك»تىن مەھرۇم بولۇپ تارتقان زىيىنىنى تولدۇرۇش ئۈچۈن ، 11–13 ياشلىق بالىلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتى 10 سائەتتىن 10 يېرىم سائەتكە ئۇزارتىلدى . بۇنداق قىلىشقا «يىپەكچىلىك فابرىكىسىدا ئەمگەك باشقا زاۋۇتلارغا قارىغاندا يېنىك ، سالامەتلىككە يېتىدىغان زىيان ئازراق» بولىدىغانلىقى باھانە بولدى . [174] كېيىن ھۆكۈمەت تەرەپ دوختۇرلىرىنىڭ تەكشۈرۈشى نەتىجىسىدە ئەھۋالنىڭ پۈتۈنلەي ئەكسىچە ئىكەنلىكى مەلۇم بولدى ،

«يىپەكچىلىك رايونىدا ئوتتۇرىچە ئۆلۈش نىسبىتى پەۋقۇلئاددە يۇقىرى ئىكەن، ئاھالە ئىچىدە ئاياللارنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆلۈش نىسبىتى ھەتتا لانكاشىر پاختا توقۇمىچىلىق رايونىدىنمۇ يۇقىرى ئىكەن» [175] .

(174) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1861-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 26-بەت.
(175) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 27-بەت. ئومۇمەن ئېيتقاندا، زاۋۇت قانۇنىنىڭ تەسىرى بەتكەن ئىشچىلار ئاھالىسىنىڭ سالامەتلىكى زور دەرىجىدە كۈچەيگەن. دوختۇرلارنىڭ ئىسپات سۆزى بۇنىڭغا ئوخشاش. مەن ئۆزۈمنىڭ ھەرقايسى ئوخشىمىغان ۋاقىتلاردىكى بىۋاستە كۆرۈشۈمگە ئاساسلانغاندىمۇ بۇنىڭغا ئەقىن ئىشەندىم. بىراق تۇغۇلغان بالىلارنىڭ كىشىنى چۆچۈتىدىغان ئۆلۈم نىسبىتىنى سىر تاقا قايرىپ قويغان تەقدىردىمۇ، دوختۇر گرىنخاۋنىڭ رەسمىي دوكلاتى يەنە شۇنى كۆرسەتتىكى، «نورمال ساغلاملىق ئەھۋالىغا ئىگە دېھقانچىلىق رايونلىرى»غا سېلىشتۇرغاندا، زاۋۇت رايونلىرىنىڭ ساغلاملىق ئەھۋالى ياخشى ئەمەسكەن. مەن بۇنى ئۇنىڭ 1861-يىللىق دوكلاتىدىكى تۆۋەندىكىدەك ستاتىستىكا جەدۋىلى ئارقىلىق ئىسپاتلىماقچىمەن:

| سانائەت رايونىدا ئىشلەيدىغان ئەر ئىشچىلارنىڭ پىرسەنتى | ھەر 10 تۈمەن ئەردىن ئۆپكە كېسىلى بىلەن ئۆلگەنلەر سانى | رايون نامى | ھەر 10 تۈمەن ئاياللاردىن ئۆپكە كېسىلى بىلەن ئۆلگەنلەر سانى | سانائەت رايونىدا ئىشلەيدىغان ئايال ئىشچىلارنىڭ پىرسەنتى | ئاياللارنىڭ كەسىپ ئايرىمىسى |
|---|---|---|---|---|---|
| 14.9 | 598 | ۋىگان | 644 | 18.0 | پاختا |
| 42.6 | 708 | بلاكبۇرن | 734 | 34.9 | ئوخشاش |
| 37.3 | 547 | خالىفكىس | 564 | 20.4 | يۇڭ |
| 41.9 | 611 | برۇقرد | 603 | 30.0 | ئوخشاش |
| 31.0 | 691 | ماك سىپاددىن | 804 | 26.0 | يىپەك |
| 14.9 | 588 | لىك | 705 | 17.2 | ئوخشاش |
| 36.6 | 721 | ترېنت دەرياسى بويىدىكى ستوك | 665 | 19.3 | ساپال |
| 30.4 | 726 | ۋو ئولستون | 727 | 13.9 | ئوخشاش |
| – | 305 | ساغلام 8 دېھقانچىلىق رايونى | 340 | – | |

زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى ھەر يېرىم يىلدا بىر قېتىم ئېتىراز بىلدۈرگەن تەقدىردىمۇ، ئەمما بۇنداق رەزىل ئەھۋال ھازىرغىچە ئىزچىل داۋاملىشىپ كەلدى. (176)

1850-يىلىدىكى پەرماندا، پەقەت «ئۈسمۈرلەر ۋە ئاياللار» نىڭ ئەمگەك ۋاقتى 15 سائەتتىن 12 سائەتكە، يەنى ئەتىگەن سائەت 5 يېرىمدىن كەچ سائەت 8 يېرىمغىچە ئىشلەش ئەتىگەن سائەت 6 دىن كەچ سائەت 6گىچە ئىشلەشكە ئۆزگەرتىلدى. بۇ، بۇنداق ئۆزگەرتىش باللارغا ماس كەلمەيدۇ، ئۇلار بۇرۇنقىدەكلا ئىشقا چىقىشتىن بۇرۇن يېرىم سائەت ۋە ئىشتىن چۈشكەندىن كېيىن 2 يېرىم سائەت ئىچىدە ئىشقا سېلىنسا، ئۇلارنىڭ ئومۇمىي ئەمگەك ۋاقتى ھەر ھالدا 6 يېرىم سائەتتىن ئېشىپ كەتمىسە بولىدۇ، دېگەنلىكتۇر. قانۇن لايىھىسى مۇزاكىرە قىلىنغاندا، زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى پارلامېنتقا ستاتىستىكا ماتېرىيالىنى سۇنۇپ، بۇنداق غەيرىي نورمال ئەھۋال نومۇسسىزلارچە قالايمىقان ئىشقا سېلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغانلىقىنى ئەسكەرتتى. لېكىن بۇنىڭ قىلچە ئۈنۈمى بولمىدى. چۈنكى، بۇنىڭ ئارقىسىغا ئاسايىش يىللاردا قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنىڭ ئىش كۈنىنى باللاردىن پايدىلىنىپ 15 سائەتكە ئۇزارتىۋالىدىغان مەقسەت يوشۇرۇنغان. كېيىنكى 3 يىللىق تەجرىبە بۇنداق ئۇرۇنۇشنىڭ قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنىڭ قارشىلىقى تۈپەيلىدىن مۇقەررەر مەغلۇپ بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىدى. (177) شۇنىڭ

(176) كۆپچىلىككە مەلۇمكى، ئەنگلىيىنىڭ «ئەركىن سودا ئېقىمدىكىلەر» يىپەكچىلىك قوغدالما تاموژنا بېجىدىن ۋاز كېچىشكە تولىمۇ نارازى بولغان. ھازىر فرانسىيىدىن ئىمپورت قىلىنغان ماللارنىڭ قوغدالما تاموژنا بېجىغا چەك قويۇش بىكار قىلىندى، ئۇنىڭ بەدىلىگە ئەنگلىيە زاۋۇتلىرىدىكى باللارمۇ قوغدالمايدىغان بولدى.

(177) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1853-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 30-بەت.



ئۈچۈن، 1850-يىلىدىكى پەرمانغا 1853-يىلى ئاخىرى «ئۈسمۈرلەر ۋە ئاياللار ئەتىگەندە ئىشقا چىقىشتىن بۇرۇن ۋە كەچتە ئىشتىن چۈشكەندىن كېيىن باللارنى ئىشلىتىش» مەنئى قىلىنىدۇ، دېگەن مەزمۇنلار قوشۇمچە قىلىندى. شۇ چاغدىن باشلاپ، ئاز ساندىكى مۇستەسنا ئەھۋالنى ھېسابقا ئالمىغاندا، 1850-يىلىدىكى زاۋۇت قانۇنىدا ئۇنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغان سانائەت تارماقلىرىنىڭ بارلىق ئىشچىلىرىنىڭ ئىش كۈنى پۈتۈنلەي قانۇن چەكلىمىسى ئىچىگە كىرگۈزۈلدى. (178) تۇنجى زاۋۇت قانۇنى ئېلان قىلىنغاندىن تارتىپ ھازىرغىچە يېرىم ئەسىر ئۆتتى. (179)

1845-يىلى ئېلان قىلىنغان «گۈل بېسىش-بوياش زاۋۇتى قانۇنى» قانۇنچىلىقنى تۇنجى قېتىم ئەسلىدىكى دائىرىسىدىن

(178) 1859-ۋە 1860-يىللىرىدىكى ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىقىنىڭ گۈللەنگەن دەۋرىدە، بەزى زاۋۇت خوجايىنلىرى نورمىدىن سىرتقى ۋاقىتتا يۇقىرى ئىش ھەققى بېرىشنى يەمچۈك قىلىپ، قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلىرى قاتارلىقلارنىڭ ئىش كۈنىنى ئۇزارتىشقا ئۇرۇنغان. قول بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان رېزبا چىقىرىش ماشىنىسى ۋە ئاپتوماتىك ئىگىرىش ماشىنىسى ئىشلىتىلىدىغان ئىشچىلار خوجايىنلىرىغا پىكىرنامە سۇنغاندىن كېيىن، بۇ ئىش بولدى قىلىنغان. پىكىرنامىدە مۇنۇلار يېزىلغان: «ئوچۇقىنى ئېيتساق، ئۆزىمىزنىڭ تۇرمۇشى ئۆزىمىزگە يۈك بولۇپ قالدى. بىزنىڭ ھەر ھەپتىدە زاۋۇتتا سولىنىدىغان ۋاقتىمىز يەنىلا باشقا ئىشچىلارغا قارىغاندا ئىككى كۈن (20 سائەت) دەك كۆپ بولۇۋاتىدۇ، شۇڭا بىز ئۆزىمىزنى گويا كى دۆلەتنىڭ قۇلىدەك ھېس قىلىۋاتىمىز ھەمدە ئۆزىمىزنى ئۆزىمىزگە ۋە ئەۋلادلىرىمىزغا جىسمانىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن زىيانلىق بولغان تۈزۈمنىڭ ئۇزاققىچە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىغا تاقەت قىلىپ تۇرغانلىقىمىز ئۈچۈن ئەيىبلىمەكتىمىز... شۇنىڭ ئۈچۈن بىز ئېھتىرام بىلەن مەلۇم قىلىمىزكى، يېڭى يىلدىن باشلاپ بىزنىڭ ھەر ھەپتىلىك ئەمگىكىمىز ھەرگىز 60 سائەتتىن ئېشىپ كېتىشكە بولمايدۇ، ئەتىگەن سائەت 6دىن كەچ سائەت 6گىچىلا ئىشلەيمىز، بۇنىڭ ئىچىدە قانۇندا بەلگىلەنگەن بىر يېرىم سائەتلىك ئارام ئېلىش ۋاقتى بولىدۇ.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1860-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 30-بەت)

(179) مۇشۇ قانۇندىكى سۆز ئىبارىلەردىن پايدىلىنىپ، قانۇنغا بۇزغۇنچىلىق قىلىش ۋاستىلىرى توغرىسىدا پارلامېنت دوكلاتىدىكى «زاۋۇت قانۇنى»دىن (1859-يىل 8-ئاينىڭ 9-كۈنىدىكى) ۋە بۇ دوكلاتتا لېئونارد خورنېر بەرگەن «زاۋۇت قانۇنىنى ئۆزگەرتىپ، زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىنى نۆۋەتتە يامراپ كەتكەن قانۇنسىز ئەمگەكنى چەكلەش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىش توغرىسىدا تەكلىپ»تىن پايدىلىنىڭ.

ھالقىتىۋەتتى. كاپىتالنىڭ بۇنداق يېڭىچە «تەلۋىلىك ھەرىكەت» كە يول قويغان چاغدىكى قەلب غەشلىكى پەرماننىڭ ھەر بىر قۇرىغا سىڭىپ كەتكەن. بۇ قانۇندا 8-13 ياشلىق ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنىڭ ئىش كۈنى ئەتىگەن سائەت 6 دىن كەچ سائەت 10 غىچە 16 سائەت قىلىپ چەكلەنگەن ھەمدە قانۇندا ھېچقانداق تاماق ۋاقتى بەلگىلەنمىگەن. ئۇنىڭدا كىشىلەرنىڭ 13 ياشتىن يۇقىرى ئوغۇل ئىشچىلارنى خالىغانچە كېچە-كۈندۈز ئىشلىتىشىگە يول قويۇلغان. [180] بۇ، پارلامېنت ئۈچۈن بىر مۇۋەپپەقىيەتسىزلىك بولدى. [181]

بىراق، پرىنسىپ غەلىبە قىلدى. ئۇ، زامانىۋى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئالاھىدە مەھسۇلى بولغان يىرىك سانائەت تارماقلىرىدا غەلىبە قىلدى. 1853-يىلىدىن 1860-يىلىغىچە بولغان مەزگىلدە بۇ تارماقلارنىڭ كىشىنى چۆچۈتكۈدەك دەرىجىدە تەرەققىي قىلغانلىقىنى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا بارلىققا كەلگەن زاۋۇت ئىشچىلىرىنىڭ جىسمانىي ۋە مەنىۋى جەھەتلەردىن جانلىنىپ كەتكەنلىكىنى ئەمالارمۇ ئىنتايىن ئېنىق كۆرەلەيدۇ. يېرىم ئەسىر ئىچىدە ئۇرۇشنى باشتىن كەچۈرۈش ئارقىلىق، قانۇن جەھەتتە ئىش كۈنىنى چەكلەش ۋە بەلگىلەشكە مەجبۇرىي پەيدىنپەي قوشۇلغان زاۋۇت خوجايىنلىرىمۇ بۇ خىزمەت تارماقلىرىدىن ھالقىپ، ھېلىمۇ «ئەركىن» بولۇپ كېلىۋاتقان

(180) «يېقىنقى يېرىم يىل (1857-يىلى) ئىچىدە مېنىڭ باشقۇرۇش رايونىمدىكى 8 ياش ۋە 8 ياشتىن چوڭ باللار ئەمەلىيەتتە ئەتىگەن سائەت 6 دىن كەچ سائەت 9 غىچە ھېرىپ چارچىغىنىغا قارىماي ئىشلىدى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1857-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 39-بەت)

(181) «گۇل بېسىش-بوياش زاۋۇتى قانۇنىنىڭ مائارىپ ۋە ئەمگەكنى قوغداش توغرىسىدىكى بەلگىلىمىسى بىر خىل مەغلۇبىيەت دەپ قارالدى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 52-بەت)



ئېكسپىلاتاتسىيە ساھەلىرى ئارىسىدا شەكىللەنگەن سېپىلىشتۇرما بولۇپ قالدى. [182] «سىياسىي ئىقتىساد» ساختىپەزلىرى ئىش كۈنىنى قانۇن جەھەتتە بەلگىلەشنىڭ زۆرۈرلۈكىنى تونۇشنى ھازىرمۇ ئۆزلىرىنىڭ شۇ «ئىلمىي»نىڭ گەۋدىلىك يېڭى نەتىجىسى دېيىشمەكتە. [183] شۇنى چۈشىنىش تەس ئەمەسكى، زاۋۇت ماگناتلىرى ساقلانغىلى بولمايدىغان نەرسىلەرگە مەجبۇرىي بويسۇنغان ھەمدە ئۇنىڭ بىلەن مۇرەسسەلەشكەندىن كېيىن، كاپىتالنىڭ قارشىلىق كۆرسىتىش كۈچى تەدرىجىي ئاجىزلىدى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ھۇجۇم قىلىش كۈچى ئۇلارنىڭ بىۋاستە پايدا-زىيان مۇناسىۋىتى بولمىغان ئىجتىمائىي تەبىقە ئىچىدىكى ئىتتىپاقداشلىرىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ كۈچەيدى. مانا بۇ 1860-يىلىدىن بۇيان تەرەققىياتنىڭ بىرقەدەر تېز بولۇشىنىڭ سەۋەبى.

بىر بوياش زاۋۇتى ۋە ئاقارتىش زاۋۇتى [184] 1860-يىلى،

(182) مەسىلەن، ئا • پورتېر 1863-يىل 3-ئاينىڭ 24-كۈنى «تايمىس گېزىتى»گە يازغان بىر پارچە خېتىدە شۇنداق دېگەن. «تايمىس گېزىتى» ئۇنى 10 سائەتلىك ئىش كۈنى پەرمانىغا قارشى چىقىۋاتقان زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ توپىلىڭىنى ئۇنتۇپ قالماسلىققا ئاگاھلاندۇرغان. ①

(183) «باھا تارىخى»نى تۇكېر بىلەن بىللە يازغان ھەم نەشر قىلدۇرغان ۋېي نېۋمارچ ئەپەندىمۇ شۇنداق قارىغان. جامائەت پىكرىگە قورقۇنچاقلىق بىلەن يول قويۇشمۇ پەن جەھەتتىكى ئىلگىرىلەش بولامدۇ؟

(184) 1860-يىلى ئېلان قىلىنغان ئاقارتىش ۋە بوياش زاۋۇتى توغرىسىدىكى قانۇندا 1861-يىل 8-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن باشلاپ، ئىش كۈنىنىڭ ۋاقتىنچە 12 سائەتكە، 1862-يىل 8-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن باشلاپ ئاخىرقى ھېسابتا 10 سائەتكە قىسقارتىلىدىغانلىقى، يەنى ئادەتتىكى كۈنلەردە 10 يېرىم سائەت، شەنبە كۈنى 7 يېرىم سائەت بولىدىغانلىقى بەلگىلەنگەن. لېكىن، نەس 1862-يىلى كىرىشى بىلەنلا كونا ئويۇن قايتا ئوينالدى. جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرى پارلامېنتقا مۇراجىئەت قىلىپ، ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنىڭ 12 سائەت ئەمگەك قىلىشىغا رۇخسەت قىلىش بەلگىلىمىسىنى يەنە بىر يىللا ئۇزارتىپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى... «ھازىرقى تىجارەت ئەھۋالى ئاستىدا (پاختا ئۆكسۈپ قالغان مەزگىلدە) ئەگەر ئىشچىلارنىڭ ھەر كۈنى 12 سائەت ئەمگەك قىلىشىغا رۇخسەت قىلىنسا، ئىمكانقەدەر كۆپرەك ئىش ھەققى ئالالايدۇ،

① مۇشۇ تومنىڭ 1064—1068-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

گۈللۈك جىيەك زاۋۇتى ۋە پايپاق زاۋۇتى 1861-يىلى ئايرىم-ئايرىم ھالدا 1850-يىلىدىكى زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغان. بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ 1-نومۇرلۇق دوكلاتى بولغانلىقى تۈپەيلىدىن (1863-يىلىدىكى)، بارلىق ساپال بۇيۇملار كەسپى (فار-فۇر بۇيۇملار كەسپىلا ئەمەس)، سەرەڭگە زاۋۇتى، كاپسۇل زاۋۇتى، ئوق-دورا زاۋۇتى، گۈلقەغەز زاۋۇتى، ماھۇق زاۋۇتى ۋە بىر تۈتاش «ئەڭ ئاخىرقى رەتلەش-بېزەش» دەپ ئاتىلىدىغان نۇرغۇنلىغان كەسپلەرنىڭ ھەممىسى ئوخشاش تەقدىرگە ئۇچرىدى. 1863-يىلى «ئوچۇقچىلىقتىكى ئاقارتىش زاۋۇتى»[185] ۋە بولكىخانىلار ئايرىم-ئايرىم ھالدا مەخسۇس

بۇ ھال ئۇلار ئۈچۈن تولىمۇ پايدىلىق...» مۇشۇ روھ بويىچە تۈزۈلگەن قانۇن لايىھىسىمۇ تۆۋەن پالاتاغا سۇنۇلدى. «شوتلاندىيە ئاقارتىش زاۋۇتى ئىشچىلىرىنىڭ قوزغىلىشى تۈپەيلىدىن، بۇ قانۇن لايىھىسى ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 14-، 15-بەتلەر) ئىشچىلار نامىنى سۇيىئىستېمال قىلىپ سۆزلەيدىغان كاپىتال ئىشچىلارنىڭ قايتۇرما زەربىسىگە ئۇچرىغاندىن كېيىن، يەنە قانۇنشۇناسلارنىڭ قارىشى بويىچە، 1860-يىلىدىكى پەرماننىڭ پارلامېنتنىڭ «ئەمگەك مۇھاپىزىتى»گە ئالاقىدار بارلىق پەرمانلىرىغا ئوخشاش مۇجمەل ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ ئىچىدىن مۇنداق باھانىنى: يەنى بۇ پەرماننىڭ كۆچكە ئىگە بولۇش دائىرىسى «پارقىرىتىش ئىشچىسى» ۋە «رەتلەش ئىشچىسى»نى ئۆز ئىچىگە ئالمايدىغانلىقىنى تېپىشقا بولىدىغانلىقىنى بايقىدى. ئەنگلىيىنىڭ سوت قىلىش ھوقۇقى باشتىن-ئاخىر كاپىتالنىڭ سادىق چاكىرى، ئۇ «يۇقىرى دەرىجىلىك ھەق تەلەپ سوت مەھكىمىسى» ئارقىلىق مۇشۇنداق مەمەدانە ئىزاھلاشنى تەستىقلىغان. «بۇ، ئىشچىلارنىڭ غايەت زور نارازىلىقىنى قوزغىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە تولىمۇ ئەپسۇسلىنارلىقى شۇ بولدىكى، قانۇننىڭ ئېنىق مۇددىئاسى خەت مەنىسىنىڭ ئوچۇق بولماسلىقى تۈپەيلىدىن كۆپۈككە ئايلىنىپ قالغان.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 18-بەت)

(185) «ئوچۇقچىلىقتا ئاقارتىش كەسپىدىكىلەر» 1860-يىلىدىكى ئاقارتىش زاۋۇتى قانۇنىدىن قېچىش ئۈچۈن، ئاياللارنى كېچىدە ئىشقا سالمىدۇق، دەپ يالغان سۆزلىگەن، بىراق يالغان گەپ زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى تەرىپىدىن ئېچىلىپ قالدى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئىشچىلارنىڭ مۇراجىئەتنامىسى ئارقىلىق پارلامېنتمۇ «ئوچۇقچىلىقتىكى ئاقارتىش زاۋۇتى» خۇشپۇراق، سالقىن ئوتلاقتا قۇرۇلغان دېيىلىدىغان تەسىراتتىن خالاس بولغان. بۇنداق ئاقارتىش زاۋۇتىدىكى قۇرۇتۇش ئىشخانىلىرىنىڭ تېمپېراتۇرىسى فارېنگېيت °90–°100 گرادۇسقا يېتىدۇ، بۇ يەردە ئىشلەيدىغانلارنىڭ ئاساسلىقى قىزلار. «سوۋۇش» دېيىلىدىغان بۇ سۆز ئاللىقاچان ئۇلار قۇرۇتۇش ئىشخانىسىدىن بەزىدە سىرتقا نەپەس ئېلىشقا چىقىشتا دەيدىغان مەخسۇس سۆز بولۇپ قالغان. «قۇرۇتۇش ئىشخانىسىدا 15 قىز بار ئىكەن. كانابنى قاقلاپ قۇرۇتۇش تېمپېراتۇرىسى °80–°90، سىپتا كانابنى قاقلاپ قۇرۇتۇش تېمپېراتۇرىسى



پەرمانلارنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىدى، ئوچۇقچىلىقتىكى ئاقارتىش زاۋۇتىدا كېچىدە (ئاخشىمى سائەت 8 ئەتىگىنى 6 گىچە) باللار، ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنىڭ ئىشلىشى

°100 ۋە °100 دىن ئاشىدىكەن. تەخمىنەن 10 كۋادرات ئېنگلىز چىسى كېلىدىغان بىر كىچىك ئۆينىڭ ئوتتۇرىسىغا ھىم يېپىلغان ئوچاق قويۇلۇپتۇ، 12 قىز ئاشۇ يەردە (سىپتا كاناب قاتارلىقلارنى) دەزماللاپ تۈزلەيدىكەن ۋە قاتلايدىكەن. قىزلار چوغدەك قىززىغان ئوچاقنى چۆرىدەپ ئولتۇرىدىكەن، سىپتا كاناب ناھايىتى تېزلا قۇرۇيدىكەن، ئاندىن ئۇلار دەزماللاپ تۈزلەيدىكەن. بۇلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتىنىڭ چېكى يوق ئىكەن. ئالدىراش بولغان چاغلاردا ئۇلار ئۇدا نەچچە كۈن ئاخشىمى سائەت 9 ياكى 12 گىچە ئىشلەيدىكەن.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 56-بەت) بىر دوختۇر مۇنداق دېدى: «كىشىلەرنىڭ سەگىدىشى ئۈچۈن مەخسۇس ۋاقىت بەلگىلەنمىگەن، بىراق تېمپېراتۇرا ئۆرلەپ زادىلا چىدىغىلى بولمىغاندا ياكى ئايال ئىشچىلارنىڭ قوللىرى تەرلەپ پاسكىنا بولۇپ كەتكەندە، ئۇلارنىڭ بىرنەچچە مىنۇت سىرتقا چىقىپ كېلىشىگە رۇخسەت قىلىنىدۇ... مېنىڭ مۇشۇ ئايال ئىشچىلار ئارىسىدا دوختۇرلۇق قىلىش تەجرىبەم مېنى شۇنداق كېسىپ ئېيتىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلدىكى، ئۇلارنىڭ سالامەتلىك ئەھۋالى ئېگىرىش ئىشچىلىرىنىڭكىدىن بەكلا ناچار (ھالبۇكى، كاپىتال پارلامېنتقا سۇنغان مۇراجىئەتنامىدە رۇبېنسنىڭ ئۇسلۇبىنى قوللىنىپ ئۇلارنى ئىنتايىن ساغلام دەپ تەسۋىرلىگەن!) ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئەڭ كۆپ كۆرۈلىدىغان كېسەللىك: ئۆپكە كېسىلى، كاناي ياللۇغى، بالياتقۇ كېسىلى، يامان سۈپەتلىك ئىستېرىيە ۋە رېماتىزم. مېنىڭ قارىشىمچە، بۇ كېسەللىكلەرنىڭ كېلىپ چىقىشىدىكى بىۋاسىتە ياكى ۋاستىلىك سەۋەب: ئۇلارنىڭ ئىشخانىسىنىڭ تېمپېراتۇرىسى بەك يۇقىرى ۋە يېتەرلىك ئازادە كىيىم-كېچەكلىرى يوق، قىشتا ئۆيلىرىگە قايتقاندا سوغۇق-نەم ھاۋانىڭ زەربىسىگە بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 56-، 57-بەتلەر). كېيىن شادمان «ئوچۇقچىلىقتا ئاقارتىش كەسپىدىكىلەر»دىن ئېلىنغان 1863-يىلىدىكى پەرمان توغرىسىدا زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى مۇنۇلارنى كۆرسەتتى: «بۇ پەرمان كۆرۈنۈشتە ئىشچىلارنى قوغدايدىغاندەك قىلىدۇ، ئەمما ئۇ ئىشچىلارنى قوغداش مەقسىتىگە يەتمىگەن... پەرماننىڭ ماددىلىرى بويىچە قارىغاندا، پەقەت باللار ۋە ئاياللارنىڭ ئاخشىمى سائەت 8 دىن كېيىن ئىشلەۋاتقانلىقى بايقالغاندىلا ئاندىن ئۇلار قوغدىلىدىكەن، مۇشۇنداق سورۇندا بولغان تەقدىردىمۇ، پەرماندا بەلگىلەنگەن ئىسپاتلاش ئۇسۇلىدا تورلۇك ئۆز پىكرىدە قېلىش شەرتلىرى بولغانلىقتىن، بىرەر ئادەممۇ جازالانمايدىغاندەك قىلىدۇ.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 52-بەت) «ئىنسانپەرۋەرلىككە ۋە تەربىيىلەش مەقسىتىگە ئىگە بولغان پەرمان نۇقتىسىدىن ئېيتقاندا، بۇ پەرمان ئۇزۇل-كېسىل مەغلۇپ بولغان. بۇ پەرماندا يول قويۇش دېگەننى ئاياللار ۋە باللارنى ھەر كۈنى 14 سائەت ئىشلەشكە مەجبۇرلاش (تاماق ۋاقتىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىش-ئالماسلىق ئەھۋالغا قاراپ بەلگىلىنىدۇ) ياكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ۋاقىت ئىشلەشكە مەجبۇرلاش دېيىشكىمۇ بولىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇلارنىڭ يېشى، جىنسىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئاقارتىش زاۋۇتىنىڭ ئەتراپىدىكى رايونلاردىكى ئائىلىلەرنىڭ قانداق ئىجتىمائىي ئادىتىنىڭ بارلىقىدىن قەتئىينەزەر، ئۇنى ئىنسانپەرۋەرلىك دېيىشكە بولامدۇ؟» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 40-بەت)

مەنئى قىلىندى، بولكىخانىلاردا ئاخشىمى سائەت 9 دىن ئەتىگىنى سائەت 5 كىچە 18 ياشتىن تۆۋەن بولكا ئىشچىلىرىنى ئىشلىتىش مەنئى قىلىندى. ① بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ كېيىنكى ھەر قېتىملىق تەكلىپىگە ئاساسەن، ئەنگلىيىنىڭ بارلىق ئېغىر سانائەت تارماقلىرى، يېزا ئىگىلىكى، كانچىلىق ۋە ترانسپورتنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ھەممىسى «ئەركىنلىك»تىن مەھرۇم قېلىش خەۋپىگە دۇچ كەلدى، بۇ تەكلىپلەر توغرىسىدا بىز كېيىن يەنە توختىلىمىز.② (185a)

## 7. نورمال ئىش كۈنىنى قولغا كەلتۈرۈش يولىدىكى كۈرەش. ئەنگلىيە زاۋۇت قانۇنىنىڭ باشقا دۆلەتلەرگە بولغان تەسىرى

ئوقۇرمەنلەر شۇنى ئەسكە ئېلىشى مۇمكىنكى، ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزىدە ئەمگەكنىڭ كاپىتالغا بويسۇنۇشى تۈپەيلىدىن قانداق ئۆزگىرىشلەر بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش ياكى قوشۇمچە ئەمگەك شىلىۋېلىش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالاھىدە مەزمۇنى ۋە مەقسىتى ③. ئوقۇرمەنلەر شۇنى

(185a) ئىككىنچى نەشرىگە ئىزاھ: 1866-يىلى مەن مۇشۇ سۆزلەرنى يازغاندىن كېيىن، چېكىنىدىغان ئەھۋال يەنە كۆرۈلدى.

① مۇشۇ تومنىڭ 471-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن
② مۇشۇ تومنىڭ 915-917-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن
③ مۇشۇ تومنىڭ 347-350-، 432-438-، 497-500-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن.



ئەسكە ئېلىشى مۇمكىنكى، بىزنىڭ ھازىرغىچە شەرھلىگەن نۇقتىئىنەزىرىمىزدىن قارىغاندا، مۇستەقىل بولغانلىقى ئۈچۈنلا قانۇن جەھەتتە قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلار تاۋار ساتقۇچى سۈپىتىدە كاپىتالىستلار بىلەن شەرتنامە① تۈزىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، تارىخىمىزنىڭ ئومۇمىي بايانىدا مۇھىم رول ئوينايدىغان بىر تەرەپ زامانىۋى سانائەت، يەنە بىر تەرەپ جىسمانىي جەھەتتە ۋە قانۇن جەھەتتە قۇرامىغا يەتمىگەنلەرنىڭ ئەمگىكى دېسەك، ئۇ ھالدا بىز پەقەت ئالدىنقىسىنى ئەمگەكنى شىلىۋالىدىغان ئالاھىدە ساھە، كېيىنكىسىنى بۇنداق شىلىۋېلىشنىڭ ئالاھىدە روشەن مىسالى دەپ بىلگەن بولىمىز. بىراق، ۋاقتىنچە كېيىنكى شەرھلەشكە تەگمىگەن تەقدىردىمۇ، پەقەت پاكىتلار بىلەن باغلاشقا ئاساسلانغاندا، يەنە تۆۋەندىكىدەك يەكۈن چىقارغىلى بولىدۇ:

بىرىنچىدىن، ئەڭ بۇرۇن سۇ كۈچى، ھور ۋە ماشىنىغا تايىنىپ ئىنقىلاب يۈز بەرگەن سانائەت تارماقلىرىدا، يەنى زامانىۋى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى مەھسۇلى بولغان پاختا، يۇڭ، كەندىر، يىپەك قاتارلىق توقۇمىچىلىق كەسپىدە كاپىتالىنىڭ ئىش كۈنىنى چەكسىز ھالدا بېشەملىك بىلەن ئۇزارتىش ئارزۇسى ئالدى بىلەن قاندۇرۇلدى. ماددىي ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتىنىڭ شۇنىڭغا مۇناسىپ ئۆزگىرىشى (186) ئالدى بىلەن چەكسىز بېسىمنى

(186) «بۇ ئىككى سىنىپ (كاپىتالىست ۋە ئىشچى) نىڭ ھەرقايسىسىنىڭ ھەرىكىتى ئۇلارنىڭ ئەينى چاغدا تۇرغان ئورنىنىڭ نەتىجىسى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 113-بەت).

① مۇشۇ تومنىڭ 311-314-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن.

كەلتۈرۈپ چىقاردى، كېيىن ئەكسىچە ئىجتىمائىي نازارەت بارلىققا كېلىپ، ئىش كۈنى ۋە ئارام ئېلىش ۋاقتى قانۇن ئارقىلىق چەكلىنىدىغان، بەلگىلىنىدىغان ۋە بىرلىككە كەلتۈرۈلىدىغان بولدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇنداق نازارەت 19-ئەسىرنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا پەقەت مۇستەسنا ئەھۋال سۈپىتىدە قانۇن تەرىپىدىن بەلگىلىنىدىغان بولدى.[187] بىراق، بۇنداق نازارەت يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆز ساھەسىنى ئەمدىلا بويسۇندۇرغان چاغدا، نۇرغۇنلىغان باشقا ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ ھەقىقىي زاۋۇت تۈزۈمىنى قوللانغانلىقىنىلا ئەمەس، بەلكى قول سانائەت ئىشخانىسى (مەسىلەن، فار-فۇر بۇيۇملىرى ئىشخانىسى، ئەينەكچىلىك ئىشخانىسى)، كونا شەكىلدىكى قول سانائەت (مەسىلەن، بولكىچىلىك)، ھەتتا ئاتالمىش تارقاق ئائىلە ئەمگىكى (مەسىلەن، مىخ ياساش قاتارلىق)نىڭ ئازدۇر-كۆپتۇر كونا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى قوللانغانلىقىنى[188]، شۇنداقلا ھەممىسىنىڭ زاۋۇتقا ئوخشاش كاپىتالىستىك ئېكسپلاتاتسىيە ئاستىدا تۇرغانلىقىنى بايقىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، قانۇنچىلىق تەدرىجىي ھالدا ئۆزىنىڭ مۇستەسنالىقىنى يوقىتىشقا مەجبۇر بولدى ياكى ئەنگلىيىگە ئوخشاش قانۇن جەھەتتە رىم كازۇستىكىسى ئۇسۇلى تەقلىد قىلىنغان جايلاردا ئىچىدە ئادەملەر ئىشلەيدىغان

(187) «چەكلىمىگە ئۇچرىغان ساھەلەرنىڭ ھەممىسى ھور كۈچى ياكى سۇ كۈچىدىن پايدىلىنىپ توقۇلما بۇيۇملارنى ئىشلەپچىقىرىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك. بىر خىل ساھە ئىككى شەرتنى ھازىرلىغاندىلا، ئاندىن زاۋۇت تەكشۈرۈش تۈزۈمى تەرىپىدىن قوغدىلىدۇ، بۇ شەرتلەر: ھور كۈچى ياكى سۇ كۈچىدىن پايدىلىنىش، ئۇنىڭ ئۈستىگە مۇئەييەن تالا پىششىقلاپ ئىشلەش.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1864-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 8-بەت)

(188) بۇنداق ئاتالمىش ئائىلە سانائىتىنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدا بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ يېقىنقى دوكلاتىدا ئىنتايىن مول ماتېرىيال يەتكۈزۈپ بېرىلدى.



جايلارنىڭ ھەممىسى خالىغانچە زاۋۇت دەپ ئاتالدى.[189]

ئىككىنچىدىن، بەزى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا ئىش كۈنى بەلگىلەش تارىخى ۋە باشقا بەزى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا بۇنداق بەلگىلىمىنى قولغا كەلتۈرۈش يولىدا داۋاملىق قىلىنغان كۈرەش يالغۇز ئىشچى، ئەمگەك كۈچىنى «ئەركىن» ساتىدىغان ئىشچىنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مۇئەييەن پىشىپ يېتىلگەن باسقۇچىدا قارشىلىقسىز باش ئېگىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، نورمال ئىش كۈنىنىڭ تۇرغۇزۇلۇشى كاپىتالىستلار سىنىپى بىلەن ئىشچىلار سىنىپى ئوتتۇرىسىدا ئۇزۇندىن بۇيان ئازدۇر-كۆپتۇر يوشۇرۇن بولۇپ تۇرغان ئىچكى ئۇرۇشنىڭ مەھسۇلى. كۈرەش زامانىۋى سانائەت دائىرىسىدە باشلانغان، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئالدى بىلەن زامانىۋى سانائەت بارلىققا كەلگەن جاي — ئەنگلىيىدە يۈز بەرگەن.[190] ئەنگلىيىدىكى زاۋۇت ئىشچىلىرى ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىلغار جەڭچىلىرى بولۇپلا قالماستىن، بەلكى پۈتكۈل ھازىرقى

(189) «يېقىنقى بۇ قېتىملىق يىغىن مەزگىلىدە (1864-يىلى) ماقۇللانغان پەرمان... ئادەتلىرى تولىمۇ ئوخشاشمايدىغان تۈرلۈك ساھەلەرگە چېتىلدى. ئىستانوك كۈچى بىلەن ماشىنىلارنى ھەرىكەتلەندۈرۈش ئەمدى ئىلگىرىكىدەك بىر كارخانىنى قانۇن جەھەتتە زاۋۇت ھېسابلاشنىڭ زۆرۈر شەرتى بولماي قالدى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1864-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 8-بەت)

(190) بېلگىيىدىن ئىبارەت بۇ چوڭ قۇرۇقلۇقتىكى لىبېرالىزم گۈلىستانىدا بۇنداق ھەرىكەتنىڭ سايىسىمۇ يوق، ھەتتا ئۇ يەردىكى كۆمۈركان ۋە مېتال كانلىرىدىكى تۈرلۈك ياشتىكى ئەر-ئايال ئىشچىلارنىڭ ھەممىسى ئىستېمال ۋاقتىنىڭ قانچىلىك ئۇزۇن بولۇشى ۋە قايسى ۋاقىتتا ئىستېمال قىلىنىشىدىن قەتئىينەزەر، پۈتۈنلەي «ئەركىن» ئىستېمالچى ھېسابلىنىدۇ. ئۇ يەردە ياللانغان ھەر 1000 ئادەم ئىچىدە، 783 ئەر، 83 ئايال، 16 ياشتىن تۆۋەن 135 ئوغۇل، 49 قىز بالا بار ئىكەن. پولات تاۋلاش زاۋۇتى قاتارلىق ئورۇنلاردا ھەر 1000 ئادەم ئىچىدە 688 ئەر، 149 ئايال، 16 ياشتىن تۆۋەن 98 ئوغۇل، 85 قىز بالا بار ئىكەن. ئۇنىڭدىن باشقا، يېتىلگەن ياكى يېتىلمىگەن ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ ھەممىسى قاتتىق ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىدىغان بولسىمۇ، لېكىن ئىش ھەققى ناھايىتى تۆۋەن بولۇپ، كۈنىگە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ئەرلەرنىڭ 2 شىللىڭ 8 پېنس، ئاياللارنىڭ 1 شىللىڭ 8 پېنس، ئۆسمۈرلەرنىڭ 1 شىللىڭ 2 يېرىم پېنس ئىكەن. بىراق، بېلگىيىنىڭ 1863-يىلى سىرتقا چىقارغان كۆمۈر، تۆمۈر قاتارلىقلىرىنىڭ سانى ۋە باھاسى 1850-يىلدىكىدىن بىر ھەسسىدەك كۆپەيگەن.

زامان ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىلغار جەڭچىلىرى بولۇپ، ئالدى بىلەن كاپىتال نەزەرىيىسىگە جەڭ ئېلان قىلغىنىمۇ دەل ئاشۇلارنىڭ نەزەرىيىچىلىرىدۇر. (191) شۇنىڭ ئۈچۈن زاۋۇت پەيلاسوپى يوئول كايغان ھالدا مۇنداق دېگەن: ئەنگلىيە ئىشچىلىرى يۈيۈپ تازىلىيالمايدىغان ئار-نومۇس شۇكى، ئۇلار «ئەمگەكنىڭ پۈتۈنلەي ئەركىنلىكى ئۈچۈن» كۈرەش قىلىۋاتقان كاپىتال ئالدىدا «زاۋۇت قانۇنىدىكى قۇللۇق تۈزۈمى»نى ئۆزلىرىنىڭ بايرىقىغا يېزىۋالدى. (192)

فرانسىيە ئەنگلىيىنىڭ ئارقىسىدىن ئاستا-ئاستا يېتىشتى. ئۇ يەردىكى 12 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇنى (193) نىڭ بارلىققا

(191) بۇ ئەسىرنىڭ دەسلەپكى 10 يىلى ئەمدىلا ئاياغلاشتى، روبېرت ئوۋېن ئىش كۈنىگە چەك قويۇشنىڭ زۆرۈرلۈكىنى نەزەرىيە جەھەتتىن تەشەببۇس قىلىپلا قالماستىن، بەلكى ئەمەلىيەتتە ئۆزىنىڭ شىنلاناكتىكى زاۋۇتىدا 10 سائەتلىك ئىش كۈنىنى يولغا قويدى. بۇ دەل ئۇنىڭ «ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى بىلەن باللار مائارىپىنى بىرلەشتۈرگەن»گە ئوخشاش، ئۇ ئىجاد قىلغان ئىشچىلار ھەمكارلىقى كارخانىسىغا ئوخشاش، كوممۇنىزملىق خام خىيال دەپ مەسخىرە قىلىنغان. ھازىر 1-خام خىيال زاۋۇت قانۇنىغا، 2-خام خىيال بارلىق «زاۋۇت قانۇنى»دىكى رەسمىي ئىبارىگە، 3-خام خىيال ھەتتا ئەكسىيەتچى ئالدامچىلىق تونىغا ئايلاندى.

(192) يوئول «زاۋۇت پەلسەپىسى» (فرانسۇزچە تەرجىمىسى) 1836-يىل پارىژ نەشرى، 2-توم، 39-، 40-، 67-، 77-بەتلەر.

(193) «1855-يىلى ئېچىلغان پارىژ خەلقئارا ستاتىستىكا يىغىنى»نىڭ دوكلاتىدا مۇنداق دېيىلگەن: «فرانسىيە قانۇنىدا زاۋۇت ۋە كارخانىلارنىڭ ھەر كۈنلۈك ئەمگەك ۋاقتى 12 سائەت قىلىپ چەكلەنگەن. ئەمما، ئۇ بۇ ئەمگەكنى مۇقىم سائەت ئىچىدە (يەنى مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە) چەكلىمىگەن، پەقەت باللارنىڭلا ئەتىگەن سائەت 5 تىن كەچ سائەت 9 غىچە بولغان ۋاقىت ئىچىدە ئىشلەيدىغانلىقىنى بەلگىلىگەن. شۇڭا، بىر قىسىم زاۋۇت خوجايىنلىرى بۇ بەختسىز سۈكۈت ئۇلارغا بەرگەن ھوقۇقتىن پايدىلىنىپ، ئىشچىلارنى ھەر كۈنى (ئېھتىمال يەكشەنبىدىن باشقا كۈنى) تىنىمسىز ئەمگەككە سالغان. ئۇلار مۇشۇ سەۋەبتىن ئىككى سېينا ئىشچى ئىشلەتكەن، ھەر بىر سېينىنىڭ كارخانىدا ئىشلەيدىغان ۋاقتى 12 سائەتتىن ئېشىپ كەتمىگەن، ئەمما كارخانىنىڭ ئىشلەپچىقىرىشى كېچە-كۈندۈز توختىمىغان. قانۇنغا ھۆرمەت قىلىنغان، لېكىن بۇ ئىنسانپەرۋەرلىككە ئۇيغۇنمۇ؟» «كېچىلىك ئىشلەشنىڭ ئادەم ئورگانىزمىنى كاردىن چىقىرىدىغان تەسىرى»نى ھېسابقا ئالمىغاندا، دوكلاتتا يەنە نۇقتىلىق مۇنداق كۆرسىتىلدى: «كېچىدە ئەر-ئايال ئىشچىلار بىرلا چىراغ غۇۋا يورۇتۇپ تۇرىدىغان بىر سېختا سىغدىلىشىپ ئىشلىسە ئېغىر ئاقىۋەت كېلىپ چىقىشى مۇمكىن».



كېلىشى فېۋرال ئىنقىلابىغا [242] موھتاج بولۇپ قالغانىدى، ئەمما ئۇ مۇكەممەل بولۇش جەھەتتە ئۆزىنىڭ ئەنگلىيىدىكى ئەسلىي نەشرىدىكىدىن ناھايىتى كۆپ يىراق ئىدى. شۇنداق بولغان تەقدىردىمۇ فرانسىيىنىڭ ئىنقىلاب ئۇسۇلى ئۇنىڭ ئۆزگىچە ئەۋزەللىكىنى نامايان قىلدى. ئۇنىڭدا بارلىق كارخانا ۋە زاۋۇتلارغا قىلچە پەرقسىز ھالدا ئوخشاش بولغان ئىش كۈنى چېكى بەلگىلەپ بېرىلدى، ئەمما ئەنگلىيە قانۇنچىلىقى بىردەم بۇ نۇقتىدا، بىردەم ئۇ نۇقتىدا مۇھىت بېسىمىغا باش ئېگىشكە مەجبۇر بولدى، ئۇنىڭ ئۈستىگە تولىمۇ ئوڭايلا ئارقا-ئارقىدىن دەۋا ماجىراسىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى (194). يەنە بىر تەرەپتىن، فرانسىيە قانۇنى پرىنسىپ جاكارلىنىدىغان نەرسە، ئەنگلىيىدە بولسا پەقەت باللار، ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنىڭ نامىدا قولغا كەلتۈرۈلىدىغان نەرسە سۈپىتىدە، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ نەرسىلەر تېخى يېقىندىلا ئومۇميۈزلۈك ھوقۇق سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويۇلدى (195).

(194) «مەسىلەن، بىزنىڭ بۇ رايوندا، ئوخشاش بىر زاۋۇت بىناسى ئىچىدە، ئوخشاش بىر زاۋۇت خوجايىنى ھەم ‹ئاقارتىش زاۋۇتى ۋە بوياش زاۋۇتى قانۇنى›نىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدىغان ئاقارتقۇچى ۋە بويىغۇچى بولىدۇ، ھەم ‹گۈل بېسىش زاۋۇتى قانۇنى›نىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدىغان گۈل باسقۇچى بولىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ‹زاۋۇت قانۇنى›نىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدىغان پات بەرگۈچى بولىدۇ...» (بېك ئەپەندىنىڭ دوكلاتى، «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1861-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 20-بەتتىن ئېلىندى» بېك ئەپەندى بۇ پەرمانلارنىڭ ئوخشاش بولمىغان بەلگىلىمىلىرى ۋە ئۇنىڭدىن كېلىپ چىققان تۈرلۈك ماجىرالارنى كۆرسەتكەندىن كېيىن مۇنداق دېگەن: «شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەگەر زاۋۇت خوجايىنلىرى قانۇندىن چەتلەشنى مەقسەت قىلسا، ئۇ ھالدا پارلامېنتنىڭ بۇ ئۈچ پەرمانىنى ئىجرا قىلىشقا كاپالەتلىك قىلىش بەك تەس بولىدۇ.» [يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 21-بەت] بىراق بۇ ئەكسىچە قانۇنشۇناس ئەپەندىلەرنىڭ دېلو بېجىرىشىگە كاپالەتلىك قىلىدۇ.

(195) شۇنىڭ ئۈچۈن، زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى يۈرەكلىك ھالدا: «بۇنداق ئىختىلاپ (كاپىتالنىڭ قانۇن جەھەتتە ئەمگەك ۋاقتىنى چەكلىشى توغرىسىدىكى ئىختىلاپ) ئەمگەك ھوقۇقىنىڭ بۈيۈك پرىنسىپى ئالدىدا مۇقەررەر بويسۇنىدۇ... مۇئەييەن ۋاقىتقا يەتكەندە، ياللىغۇچىلارنىڭ ئىشچىلار ئەمگىكىدىن پايدىلىنىش ھوقۇقى ئاخىرلىشىدۇ، ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ ۋاقتىغا ئۆزلىرى ئىگە بولىدىغان بولىدۇ، ئۇلار تېخى ھالىدىن كەتمىگەن تەقدىردىمۇ.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 54-بەت)

شىمالىي ئامېرىكا قوشما شتاتلىرىدا، پەقەت قۇللۇق تۈزۈملا جۇمھۇرىيەتنىڭ بىر قىسمىنى غەيرىي تۈسكە كىرگۈزۈپ قويىدى، ھەرقانداق مۇستەقىل ئىشچىلار ھەرىكىتىمۇ يەنىلا پالەچ ھالەتكە چۈشۈپ قالدى. نېگىرلارنىڭ ئەمگىكىگە ھاقارەت تامغىسى بېسىلغان جايلاردا، ئاق تەنلىكلەرنىڭ ئەمگىكىمۇ ئازاد بولالمايدۇ. لېكىن، قۇللۇق تۈزۈمىنىڭ ھالاكىتى داۋامىدا، قايتىدىن ياشارغان ھايات دەرھال بىخ سۈرۈپ چىقىدۇ. جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى[8] نىڭ تۇنجى مېۋىسى 8 سائەتلىك ئىش كۈنىنى قولغا كەلتۈرۈش ھەرىكىتى بولدى. بۇ ھەرىكەت پەۋقۇلئاددە تېز پويىز سۈرئىتى بىلەن ئاتلانتىك ئوكياندىن تىنچ ئوكيانغا، يېڭى ئىنگلىيەندىن كالىفورنىيىگە كېڭەيدى. بالتىموردا ئېچىلغان مەملىكەتلىك ئىشچىلار قۇرۇلتىيى[243] (1866-يىل 8-ئاي) دا مۇنداق جاكارلاندى:

«ئېلىمىزدىكى ئەمگەكنى كاپىتالىستىك قۇللۇق تۈزۈمىدىن ئازاد قىلىش ئۈچۈن، بىر قانۇن ئېلان قىلىپ، سەككىز سائەتلىك ئىش كۈنىنى ئامېرىكا فېدېراتسىيە شتاتلىرىنىڭ نورمال ئىش كۈنى قىلىپ بەلگىلەش نۆۋەتتىكى جىددىي ۋەزىپە بولۇپ قالدى. بىز بار كۈچىمىز بىلەن بۇ شەرەپلىك نەتىجىنى قولغا كەلتۈرۈشكە قەسەمياد قىلىمىز.» (196)

شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا (1866-يىل 9-ئاينىڭ باشلىرى)

(196) «بىز دونكىرك ئىشچىلىرى ئالاھىدە شۇنداق بايانات ئېلان قىلىمىزكى: ھازىر يولغا قويۇلۇۋاتقان تۈزۈمدە بەلگىلەنگەن ئەمگەك ۋاقتى بەك ئۇزۇن بولۇپ، ئىشچىلارغا ئارام ئېلىش ۋە تەرەققىي قىلىش ۋاقتى بېرىلمىگەن، ئەكسىچە ئىشچىلار قۇللۇق تۈزۈمىدىن ئانچە پەرقلەنمەيدىغان قۇل بولۇش ئورنىغا چۈشۈرۈپ قويۇلغان. شۇڭا بىز مۇنداق قارار ماقۇللىدۇق: بىر ئىش كۈنى سەككىز سائەت بولسىلا كۇپايە قىلىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ قانۇن جەھەتتىن ئېتىراپ قىلىنىشى كېرەك، بىز گېزىت-ژۇرنالدىن ئىبارەت بۇ قۇدرەتلىك پىشاڭنىڭ بىزنى قوللىشىنى مۇراجىئەت قىلىمىز... ئومۇمەن بۇنداق قوللاشنى رەت قىلغان ئادەملەر ئەمگەك ئىسلاھاتى ۋە ئىشچىلار ھوقۇقىنىڭ دۈشمىنى دەپ قارىلىدۇ.» (نيۇ-يورك شتاتى دۇنكىرك ئىشچىلىرىنىڭ قارارى 1866-يىلى)



جەنۋەدە ئېچىلغان «خەلقئارا ئىشچىلار قۇرۇلتىيى» لوندون باش كومىتېتىنىڭ تەكلىپىگە ئاساسەن مۇنداق قارار ماقۇللىغان: «ئىش كۈنىگە چەك قويۇش بىر ئالدىنقى شەرت، بۇ ئالدىنقى شەرت بولمىسا، ئىشچىلار ئازادلىقىنى يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا قولغا كەلتۈرۈش يولىدا ئېلىپ بېرىلغان بارلىق سىناق مەغلۇپ بولىدۇ... بىز قانۇن چىقىرىش ۋاسىتىسى ئارقىلىق، ئىش كۈنىنى سەككىز سائەت قىلىپ چەكلەشنى تەكلىپ قىلىمىز»[244]

شۇنداق قىلىپ، ئاتلانتىك ئوكياننىڭ ئىككى قىرغىقىدىكى ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىنىڭ ئۆزىدىن تەبىئىي يېتىلگەن ئىشچىلار ھەرىكىتى ئەنگلىيە زاۋۇت تەكشۈرگۈچىسى روۋ يوئېپ ساندېسنىڭ مۇنۇ سۆزلىرىنى ئىسپاتلىدى:

«ئەگەر ئالدى بىلەن ئىش كۈنىگە چەك قويۇلمىسا، ئىش كۈنى توغرىسىدىكى قانۇنىي چەكلىمە مەجبۇرىي ھالدا قاتتىق ئىزچىللاشتۇرۇلمىسا، ئىجتىمائىي ئىسلاھات جەھەتتە يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا تەدبىر قوللىنىمەن دېگەندىمۇ، ھەرگىز ھېچقانداق مۇۋەپپەقىيەتلىك ئۈمىد كۈتكىلى بولمايدۇ.» (197)

شۇنى ئېتىراپ قىلىش كېرەككى، ئىشچىلىرىمىزنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن چىققان چېغى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن چېغى ئوخشاش بولمايدۇ. بازارلاردا ئۇ «ئەمگەك كۈچى»دىن ئىبارەت بۇ تاۋارنى ئىگىلىگۈچى بولۇش سۈپىتىدە باشقا تاۋار ئىگىلىگۈچىلەر بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ، يەنى تاۋار ئىگىلىگۈچى بىلەن تاۋار ئىگىلىگۈچى قارىمۇقارشى بولىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى كاپىتالىستقا ساتقان چېغىدا

(197) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 112-بەت.

تۈزۈشكەن توختامنى خۇددى ئېقى قەغەز قارىسى سىياھ دېگەنگە ئوخشاش ئۆزىنى ئەركىن ئىدارە قىلالايدىغانلىقىنىڭ ئىپادىلىنىشى دېيىشكە بولىدۇ. پۈتۈشۈلگەندىن كېيىن، ئۇنىڭ «ئەركىن ھەقدار» ئەمەسلىكى، ئۇنىڭ ئۆز ئەمگەك كۈچىنى ئەركىن ساتقان ۋاقتى ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنى مەجبۇرىي ساتقان ۋاقتى ئىكەنلىكى[198]؛ ئەمەلىيەتتە، ئۇنىڭ «شورىۋېلىشقا بولىدىغان يەنە بىر پارچە گۆشى، بىر تال مۇسكۇلى، بىر تامچە قېنىلا بولىدىكەن»[199]، قانخورلارنىڭ ئۇنى ھەرگىزمۇ قويۇپ بەرمەيدىغانلىقى مەلۇم بولىدۇ. ئىشچىلار ئۆزلىرىنى ئازابلايدىغان زەھەرلىك يىلانغا[246] «تاقابىل تۇرۇش» ئۈچۈن، بىرگە باش قوشۇپ، بىر سىنىپ سۈپىتىدە بىر مەلۇم دۆلەت قانۇنىنى زورلۇق بىلەن قولغا كەلتۈرۈشى، ئۇنى بىر قۇدرەتلىك ئىجتىمائىي توساق قىلىپ، كاپىتال بىلەن ئىختىيارىي توختام تۈزۈش ئارقىلىق ئۆزىنى ۋە ئەۋلادلىرىنى قايتا ئۆلۈمگە تۇتۇپ بېرىش ۋە قۇللۇق ئورنىغا چۈشۈرۈپ قويۇشتىن ساقلىنىشى

(198) «ئۇنىڭدىن باشقا، بۇنداق ھىيلە-مىكىر (مەسىلەن، كاپىتال 1848–1850-يىللاردا قوللانغان ۋاستە) رەت قىلىشقا بولمايدىغان دەلىل بىلەن تەمىنلەپ، ھەممىشە بەزىلەر ئوتتۇرىغا قويغان بىر خىل قاراشنىڭ تولىمۇ خاتا ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىدى، بۇ قاراش: ئىشچىلارغا ھېچقانداق قوغداش كېرەك ئەمەس، بەلكى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ بىردىنبىر مال-مۈلكى يەنى ئىككى قولىنىڭ ئەمگىكى ۋە ماڭلاي تەرىنى ئەركىن ئىدارە قىلغۇچى دەپ قارىلىشى كېرەك.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1850-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 45-بەت) «ئەركىن ئەمگەك (يەنىلا مۇشۇنداق بولغان تەقدىردە) نى ئەركىن دۆلەتتىمۇ قانۇننىڭ قۇدرەتلىك بىلىكى ئارقىلىق قوغداشقا توغرا كېلىدۇ.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1864-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 34-بەت) «ھەر كۈنى 14 سائەت ئەمگەك قىلىشقا رۇخسەت قىلىش، تاماق ۋاقتىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىش ياكى ئالماسلىق... مۇشۇنداق قىلىشقا مەجبۇر قىلغانغا باراۋەر.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 40-بەت.)

(199) فرىدرىخ ئېنگېلس «ئەنگلىيىنىڭ 10 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇنى»، مەن تۈزگەن «يېڭى رېين گېزىتى. سىياسىي-ئىقتىساد ئوبزورى»، 1850-يىل 4-ئايلىق سانىنىڭ 5-بېتىگە بېسىلغان [245]



لازىم.[200] ئىش كۈنىگە قانۇن جەھەتتىن چەك قويىدىغان ئاددىي چوڭ نىزامنامە[247] «تارتىۋېلىشقا بولمايدىغان ئىنسانىي ھوقۇق» تىن ئىبارەت بۇنداق سەلتەنەتلىك ماددىنىڭ[248] ئورنىنى ئىگىلىدى، بۇ چوڭ نىزامنامىدە «ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىش ۋاقتىنىڭ قاچان ئاخىرلىشىدىغانلىقى ئىشچىلارنىڭ ئۆز ۋاقتىنىڭ قاچان باشلىنىدىغانلىقىغا مەنسۇپ بولىدىغانلىقى ئاخىرى ئېنىق بەلگىلەندى».[201] بۇ نېمىدېگەن چوڭ ئۆزگىرىش-ھە![249]

(200) 10سائەتلىك ئىش كۈنى پەرمانىنىڭ چەكلىشىگە ئۇچرىغان سانائەت تارماقلىرىدا، بۇ پەرمان «ئىشچىلارنى پۈتۈنلەي ئۇساللىشىپ كېتىشتىن ساقلىدى ھەمدە ئۇلارنىڭ ساغلاملىق ئەھۋالىنى كاپالەتكە ئىگە قىلدى»، («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1859-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 47-بەت) «كاپىتال (زاۋۇتتا) ماشىنىلارنى يەنىلا چەكلەنگەن ۋاقىتتىن ئاشۇرۇپ ھەرىكەتلەندۈرسە، چوقۇم ئۆزى ياللىغان ئىشچىلارنىڭ ساغلاملىقى ۋە ئەخلاقىغا زىيان يەتكۈزىدۇ؛ ئىشچىلار بولسا ئۆزىنى ئۆزى قوغدىيالمايدۇ.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 8-بەت)

(201) «يەنە بىر تېخىمۇ چوڭ ياخشىلىق شۇكى، ئۇ بولسىمۇ ئىشچىلارنىڭ ئۆزىنىڭ ۋاقتى بىلەن خوجايىنلارنىڭ ۋاقتى ئوتتۇرىسىدىكى چەك-چېگرا ئاخىر ئايدىڭلاشتى. ئىشچىلار ھازىر شۇنى بىلىدىكى، ئۇ ئەمگەك كۈچىنى سېتىش ۋاقتىنىڭ قاچان ئاخىرلىشىدىغانلىقى، ئۆزىنىڭ ۋاقتىنىڭ قاچان باشلىنىدىغانلىقىدىن ئىبارەت بۇ نۇقتىنى ئالدى بىلەن توغرا بىلسە، ئۇ ئۆزىنىڭ ۋاقتىنى ئۆزىنىڭ مەقسىتى بويىچە ئالدىن ئورۇنلاشتۇرالايدۇ.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1859-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 52-بەت) «ئۇ (زاۋۇت قانۇنى) ئىشچىلارنى ئۆز ۋاقتىنىڭ خوجايىنىغا ئايلاندۇردى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا بىر خىل ئەخلاقىي كۈچ بەخش ئېتىلدى، بۇ كۈچ ئېھتىمال ئۇلارنى سىياسىي ھوقۇق ئىگىلەش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىشى مۇمكىن.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 47-بەت) زاۋۇت كۆزەتكۈچىلىرى چەكلىنىدىغان مەسخىرە ۋە دەگسەپ كۆرۈلگەن ئىبارە بىلەن ھازىرقى 10 سائەتلىك ئىش كۈنى پەرمانىنىڭ كاپىتالىستلارنى نوقۇل ھالەتتىكى كاپىتال نامايەندىسى سۈپىتىدە تەبىئىي ئىگە بولغان ئۇ خىل ياۋايىلىقتىن مەلۇم دەرىجىدە قۇتۇلدۇرىدىغانلىقى ھەمدە ئۇنىڭغا ئازراق «تەربىيىلىنىش» ۋاقتى سىرىدىغانلىقىدىن بېشارەت بەردى. ئىلگىرى «خوجايىنلارنىڭ پۇل تېپىشتىن باشقا ئىش قىلىشقا چولىسى نەگمەيتتى، ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك قىلىشتىن باشقا ئىش قىلىشقا چولىسى تەگمەيتتى» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 48-بەت)

# 9-باب
# قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ۋە قوشۇمچە قىممەت مىقدارى

بىز مۇشۇ بابتىمۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى ، يەنى ئەمگەك كۈچىگە زۆرۈر بولغان ئىش كۈنى قىسمىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ياكى ساقلاپ قېلىشنى ئېلگىرىكىدەكلا مەلۇم بولغان ئۆزگەرمەس مىقدار دەپ پەرەز قىلىمىز .

مۇشۇ ئالدىنقى شەرت ئاستىدا ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى بىلىۋالساق ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە بىر ئىشچىنىڭ مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە كاپىتالىستقا بەرگەن قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنىمۇ بىلىۋالالايمىز . مەسىلەن ، ئەگەر زۆرۈر ئەمگەك كۈنىگە 6 سائەت بولۇپ ، سوممىسى 3 شىللىڭ ياكى 1 تالېر بولۇپ ئىپادىلەنسە ، ئۇ ھالدا 1 تالېر بىر ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى بولىدۇ ، ياكى شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى ، بىر ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشقا بەرگەن ئاۋانس كاپىتال قىممىتى بولىدۇ . ئىككىنچىدىن ، ئەگەر قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى 100% بولسا ، ئۇ ھالدا ، شۇ بىر تالېرلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىر تالېرلىق قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنى ئىشلەپچىقىرىدۇ ، ياكى ئىشچى كۈنىگە 6 سائەتلىك قوشۇمچە ئەمگەك مىقدارى بىلەن تەمىنلەيدۇ ، دېيىشكە بولىدۇ .

لېكىن ئۆزگىرىشچان كاپىتال كاپىتالىست تەرىپىدىن بىرلا ۋاقىتتا ئىستېمال قىلىنىدىغان پۈتۈن ئەمگەك كۈچىنىڭ ئومۇمىي



قىممىتىنىڭ پۇل شەكلىدىكى ئىپادىلىنىشى بولىدۇ . دېمەك ، ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتى بىر ئەمگەك كۈچىنىڭ ئوتتۇرىچە قىممىتىنى ئىستېمال قىلىنغان ئەمگەك كۈچىنىڭ سانىغا كۆپەيتكەنگە باراۋەر بولىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى مەلۇم بولغان ئەھۋالدا ، ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ مىقدارى شۇنىڭ بىلەن بىرلا ۋاقىتتا ياللىنغان ئىشچىلارنىڭ سانى بىلەن توغرا تاناسىپ بولىدۇ . ئەگەر بىر ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى = بىر تالېر بولسا ، ئۇ ھالدا ، ھەر كۈنى 100 ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ئۈچۈن 100 تالېرلىق كاپىتال كېرەك بولىدۇ ، n ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ئۈچۈن n تالېرلىق كاپىتال ئاۋانسلىنىشى شەرت .

خۇددى شۇنىڭدەك ، ئەگەر بىر تالېرلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتال يەنى بىر ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى كۈنىگە بىر تالېرلىق قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلسا ، ئۇ ھالدا ، 100 تالېرلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتال كۈنىگە 100 تالېرلىق قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدۇ ، n تالېرلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتال ھەر كۈنىگە بىر تالېر x n تالېرلىق قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدۇ . دېمەك ، ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى بىر ئىشچىنىڭ بىر ئىش كۈنىدە تەمىنلىگەن قوشۇمچە قىممىتىنى ئىشلىتىلگەن ئىشچىلارنىڭ سانىغا كۆپەيتكەنگە باراۋەر بولىدۇ . يەنە كېلىپ ، ئەمگەك كۈچى قىممىتى بەلگىلەنگەن ئەھۋال ئاستىدا ، بىر ئىشچى ھاسىل قىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىلەن بەلگىلەنگەچكە ، تۆۋەندىكىدەك بىرىنچى قانۇنىيەت كېلىپ چىقىدۇ : ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ئاۋانسلانغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال مىقدارىنى

قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىگە كۆپەيتكەنگە باراۋەر بولىدۇ ، باشقىچە ئېيتقاندا ، ئوخشاش بىر كاپىتالىست بىرلا ۋاقىتتا ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغان ئەمگەك كۈچى سانى بىلەن يەككە ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى ئوتتۇرىسىدىكى مۇرەككەپ نىسبەت بىلەن بەلگىلىنىدۇ .[①]

شۇڭا ، ئەگەر بىز قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنى M بىلەن ، بىر ئىشچىنىڭ ھەر كۈنى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن تەمىنلىگەن قوشۇمچە قىممىتىنى m بىلەن ، بىر ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن ھەر كۈنى ئاۋانسلىنىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى v بىلەن ، ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئومۇمىي مىقدارىنى V بىلەن ، بىر ئوتتۇرىچە ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى k بىلەن ، بىر ئوتتۇرىچە ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىنى $\frac{a'}{a}$ ($\frac{\text{قوشۇمچە ئەمگەك}}{\text{زۆرۈر ئەمگەك}}$) بىلەن ، ئىشلىتىلگەن ئىشچىلارنىڭ سانىنى n بىلەن ئىپادىلىسەك ، تۆۋەندىكى نەتىجىگە ئىگە بولىمىز :

$$M=\begin{cases}\frac{m}{v}\times V\\ k\times\frac{a'}{a}\times n_0\end{cases}$$

بىز بۇ يەردە ئوتتۇرىچە بىر ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەننىڭ ئۈستىگە ، بىر كاپىتالىست ئىشلەتكەن ئىشچىمۇ ئوتتۇرىچە ئىشچىغا ئۆزگىرىپ بولىدۇ دەپ ، داۋاملىق پەرەز قىلىمىز . مۇستەسنا ئەھۋاللارمۇ بولىدۇكى ، ھاسىل قىلىنغان

① ئاپتور ئۆزى تەكشۈرۈپ بېكىتكەن فرانسۇزچە نەشرىدە بۇ قائىدىنىڭ كېيىنكى قىسمى مۇنداق بايان قىلىنغان : «باشقىچە ئېيتقاندا ، بىر ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى شۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىگە كۆپەيتىپ ، ئۇنى يەنە شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىشلەتكەن ئەمگەك كۈچىنىڭ ئومۇمىي سانىغا كۆپەيتكەنگە باراۋەر بولىدۇ .» —تۈزگۈچىدىن



قوشۇمچە قىممەت ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغان ئىشچىلارنىڭ سانى بىلەن نىسبەت بويىچە ئېشىپ بارمايدۇ ، لېكىن بۇنداق ئەھۋالدا ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىمۇ ئۆزگەرمەي قالمايدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ، مۇئەييەن مىقداردىكى قوشۇمچە قىممەتنى ھاسىل قىلىشتا ، بىر خىل ئامىل ئازايسا ، يەنە بىر خىل ئامىلنىڭ كۆپىيىشى بىلەن تولۇقلىنىدۇ . ئەگەر ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئازىيىپ ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئوخشاش نىسبەت بويىچە ئۆسسە ، ئۇنداقتا ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى يەنىلا ئۆزگەرمەيدۇ . ئىلگىرىكى پەرىزىمىز بويىچە ، ئەگەر بىر كاپىتالىست ھەر كۈنى 100 ئىشچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلسا ، 100 تالېر ئاۋانسلاشقا توغرا كېلىدۇ ، ئەگەر قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى 50% بولسا ، ئۇنداقتا بۇ 100 تالېرلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتال 50 تالېرلىق قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ ، ياكى $100\times3$ ئەمگەك سائەتلىك قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ . ئەگەر قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىر ھەسسە ئۆسسە ، باشقىچە ئېيتقاندا ، ئىش كۈنى 6 سائەتتىن 9 سائەتكە ئەمەس ، بەلكى 6 سائەتتىن 12 سائەتكە ئۇزارتىلسا ، ئۇنداقتا تېگى كېمىيىپ كەتكەن 50 تالېر ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوخشاشلا 50 تالېرلىق قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ ، ياكى $50\times6$ ئەمگەك سائەتلىك قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ . بۇنىڭدىن مەلۇمكى ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئازايسا ، ئۇنىڭ ئورنىنى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىنى نىسبەت بويىچە ئۆستۈرۈش ئارقىلىق تولدۇرۇۋالغىلى بولىدۇ ، باشقىچە ئېيتقاندا ، ياللانغان ئىشچىلارنىڭ سانى ئازايسا ، ئۇنىڭ ئورنىنى ئىش كۈنىنى نىسبەت بويىچە ئۇزارتىش ئارقىلىق تولدۇرۇۋالغىلى بولىدۇ . شۇڭا مۇئەييەن چەك ئىچىدە كاپىتال سىقىپ چىقىرىۋالغان ئەمگەك

بىلەن تەمىنلەش ھەرگىز ئىشچى بىلەن تەمىنلەشكە باغلىق بولمايدۇ.[202] ئەكسىچە ئېيتقاندا، ئەگەر قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى تۆۋەنلەپ كەتسە، ئۇنداقتا ئۆزگىرىشچان كاپىتال مىقدارى ياكى ياللىنىدىغان ئىشچىلارنىڭ سانىنى نىسبەت بويىچە كۆپەيتسە، ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى يەنىلا ئۆزگەرمەيدۇ.

بىراق، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى ئۆستۈرۈش ياكى ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش يولى بىلەن ئىشچىلارنىڭ سانىنى ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ مىقدارىنى ئازايتىشنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇشتا ھالقىپ ئۆتكىلى بولمايدىغان چەك بار. ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ قانداق بولۇشىدىن، ئىشچىنىڭ تۇرمۇشىنى قامدايدىغان زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ 2 سائەت ياكى 10 سائەت بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، بىر ئىشچىنىڭ ھەر كۈنى يارىتىدىغان ئومۇمىي قىممىتى ھامان 24 ئەمگەك سائىتىدە ئوبيېكتلاشقان قىممەتتىن ئاز بولىدۇ، ئەگەر، بۇ 24 سائەتلىك ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك سائىتىنىڭ پۇل ئىپادىسى 12 شىللىڭ ياكى 4 تالىر بولسا، ئۇنداقتا ئۇ ھامان 12 شىللىڭ ياكى 4 تالىردىن ئاز بولىدۇ. بىز يۇقىرىدا قىياس قىلغاندەك، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن، ياكى مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشقا ئاۋانسلانغان كاپىتال قىممىتىنى تولۇقلاش ئۈچۈن، ھەر كۈنى 6 ئەمگەك سائىتى تەلەپ قىلىنىدۇ. بۇ قىياسقا ئاساسەن، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى

(202) بۇ ئاساسىي قانۇنىيەتنى چاكىنا ئىقتىسادشۇناس ئەپەندىلەر بىلمىسە كېرەك. ئۇلارنىڭ قارىشى ئارخىمېد قارىشىنىڭ ئەكسى بولۇپ، ئەمگەكنىڭ بازار باھاسىنى تەلەپ بىلەن تەمىنلەش بەلگىلەيدىغان بۇ نۇقتىدا، دۇنيانى ھەرىكەتلەندۈرىدىغان ئەمەس، بەلكى تۇرغۇنلاشتۇرىدىغان تايىنىش نۇقتىسىنى تاپتۇق، دەپ قارايدۇ.[250]



100% ياكى ئىش كۈنى 12 سائەت بولغان چاغدا، 500 ئىشچىنى ئىشلىتىدىغان 500 تالىرلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتال 500 تالىرلىق قوشۇمچە قىممەت ياكى 500×6 ئەمگەك سائەتلىك قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدۇ. قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى 200% ياكى ئىش كۈنى 18 سائەت بولغان چاغدا، ھەر كۈنى 100 ئىشچىنى ئىشلىتىدىغان 100 تالىرلىق كاپىتال 200 تالىرلىق قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ياكى 100×12 ئەمگەك سائەتلىك قوشۇمچە قىممەت مىقدارىلا ھاسىل قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئومۇمىي قىممەتلىك مەھسۇلاتى يەنى ئاۋانسلانغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا تەڭ قىممەتلىك بويۇمغا قوشۇمچە قىممەت قوشۇلۇپمۇ، ھەر قانداق بىر كۈندە 400 تالىرغا ياكى 100×24 ئەمگەك سائەتلىك سوممىغا ھەرگىز يېتەلمەيدۇ. دېمەك، ئوتتۇرىچە ئىش كۈنى(ئۇ تەبىئىي ھالدا ھامان 24 سائەتتىن ئاز بولىدۇ)نىڭ مۇتلەق چېكى ئازايغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئورنىنى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى ئۆستۈرۈش يولى بىلەن تولدۇرۇشنىڭ مۇتلەق چېكى بولىدۇ، ياكى باشقىچە ئېيتقاندا، ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغۇچى ئىشچىلار سانىنىڭ كېمەيگەن ئورنىنى ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش دەرىجىسىنى ئاشۇرۇش يولى بىلەن تولدۇرۇشنىڭ مۇتلەق چېكى بولىدۇ. ئىنتايىن چۈشىنىشلىك بۇ ئىككىنچى قانۇنىيەتتە كاپىتال ئۆزى ياللىغان ئىشچى سانىنى مۇمكىنقەدەر ئازايتىش، يەنى ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرۇلغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمىنى ئازايتىش يۈزلىنىشى (بۇ يۈزلىنىش ئۈستىدە كېيىن توختىلىمىز) ئارقىسىدا كېلىپ چىققان نۇرغۇن ھادىسىلەرنى چۈشەندۈرۈش ئىنتايىن مۇھىم، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇنداق يۈزلىنىش كاپىتال ئىمكانقەدەر كۆپرەك قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ھاسىل قىلماقچى بولغان يەنە بىر خىل يۈزلىنىش بىلەن

زىت. ئەكسىچە ئېيتقاندا، ئەگەر سەرپ قىلىنغان ئەمگەك كۈچىنىڭ سانى ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ مىقدارى كۆپىيىپ، لېكىن ئۇنىڭ كۆپىيىشى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ تۆۋەنلىشى بىلەن تاناسىپ بولمىسا، ئۇنداقتا ھاسىل قىلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى كېمىيىپ كېتىدۇ.

ئۈچىنچى قانۇنىيەت بولسا، ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى باغلىق بولغان قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ۋە ئاۋانسلانغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال مىقدارىدىن ئىبارەت ئىككى خىل ئامىلدىن كېلىپ چىققان. ئەگەر قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ياكى ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش دەرىجىسى بېكىتىلگەن، ئەمگەك كۈچى قىممىتى ياكى زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ مىقدارى بېكىتىلگەن بولسا، ئۇ ھالدا ئۆزگىرىشچان كاپىتال قانچە كۆپەيسە، ئىشلەپچىقىرىلغان قىممەت مىقدارى ۋە قوشۇمچە قىممەت مىقدارىمۇ شۇنچە كۆپىيىدۇ، بۇ دېمىسىمۇ چۈشىنىشلىك. ئەگەر ئىش كۈنىنىڭ چېكى شۇنىڭدەك ئىش كۈنىنىڭ زۆرۈر تەركىبىي قىسمىنىڭ چېكى بېكىتىلگەن بولسا، ئۇ ھالدا، بىر كاپىتالىست ھاسىل قىلغان قىممەت مىقدارى ۋە قوشۇمچە قىممەت مىقدارى پەقەت شۇ كاپىتالىست تۇرتكە بولۇۋاتقان ئەمگەك مىقدارىغىلا باغلىق بولىدۇ. ئەمما يۇقىرىدىكى پەرەزگە ئاساسەن، كاپىتالىست تۇرتكە بولۇۋاتقان ئەمگەك مىقدارى ئۇ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغان ئەمگەك كۈچىنىڭ سانىغا، ياكى ئۇ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغان ئىشچىنىڭ سانىغا باغلىق بولىدۇ، ئىشچىنىڭ سانى بولسا كاپىتالىست ئاۋانسلىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال مىقدارى بىلەن بەلگىلىنىدۇ. شۇڭا، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى بېكىتىلگەن ئەھۋال ئاستىدا، ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ئاۋانسلانغان



ئۆزگىرىشچان كاپىتال مىقدارى بىلەن توغرا تاناسىپ بولىدۇ. لېكىن بىز شۇنى بىلىمىزكى، كاپىتالىست ئۆز كاپىتالىنى ئىككى قىسىمغا بۆلىدۇ. ئۇ بىر قىسىم كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە سەرپ قىلىدۇ، بۇ ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمى بولىدۇ. ئۇ كاپىتالنىڭ يەنە بىر قىسمىنى جانلىق ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرىدۇ، بۇ ئۇنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالى بولىدۇ. ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش شەكلى ئاساسىدا، ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا، كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسمى ۋە ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىغا ئايرىلىش نىسبىتى ئوخشاش بولمايدۇ. ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدا، بۇ نىسبەت ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى تېخنىكا ئاساسىنىڭ جەمئىيەت بىلەن بىرلىشىش ئەھۋالىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ. لېكىن مۇئەييەن مىقداردىكى كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسىم ۋە ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىغا قانداق ئايرىلىشىدىن، كېيىنكىسىنىڭ ئالدىنقىسىغا نىسبىتى 1:2 ياكى 1:10 بولۇشىدىن، ياكى 1:x بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، بايا بەلگىلەنگەن قانۇنىيەتكە تەسىر يەتمەيدۇ، چۈنكى يۇقىرىدا يۈرگۈزۈلگەن تەھلىلگە ئاساسەن، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى مەھسۇلات قىممىتىدە قايتا نامايان قىلىنغان بولسىمۇ، لېكىن يېڭىدىن ھاسىل قىلىنغان قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتقا قوشۇلمايدۇ.[1] خام ئەشيا، ئۇرچۇق قاتارلىقلار ئىگىرگۈچى ئىشچىدىن 100نى ئىشلىتىشكە قارىغاندا ئىگىرگۈچى ئىشچىدىن 1000 نى ئىشلىتىشكە ئەلۋەتتە تېخىمۇ زۆرۈر بولىدۇ. لېكىن ئۇستىلىنىدىغان بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى

[1] مۇشۇ تومنىڭ 373—395-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

ئاشىسىمۇ-كېمەيسىمۇ، ئۆزگەرمەي تۇرسىمۇ، ياكى زورايسىمۇ-كىچىكلىسىمۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا مۇناسىۋەتلىك ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش جەريانىنى ئالغا سۈرۈشكە ھېچقانداق تەسىر قىلمايدۇ. شۇڭا، يۇقىرىدا مۇئەييەنلەشتۈرۈلگەن قانۇنىيەت مۇنداق شەكىلگە ئىگە: ئەمگەك كۈچى قىممىتى بېكىتىلگەن ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى ئوخشاش بولغان ئەھۋال ئاستىدا، ئوخشاش بولمىغان كاپىتال ھاسىل قىلغان قىممەت مىقدارى ۋە قوشۇمچە قىممەت مىقدارى شۇ كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمى يەنى جانلىق ئەمگەك كۈچلىرىگە ئايلاندۇرۇلغان تەركىبىي قىسمى بىلەن توغرا تاناسىپ بولىدۇ.

بۇ قانۇنىيەت يۈزەكى ھادىسىلەرنى ئاساس قىلىدىغان بارلىق تەجرىبىلەر بىلەن روشەن ھالدا زىت كېلىدۇ. ھەر بىر ئادەم شۇنى بىلىدۇكى، ئىشلىتىلىۋاتقان ئومۇمىي كاپىتالدىكى ئىككى قىسىمنىڭ ھەرقايسىسى ئىگىلىگەن پىرسەنتنى ئېلىپ ئېيتساق، ئىگىرىش فابرىكىسى خوجايىنى ئىشلەتكەن ئۆزگەرمەس كاپىتال كۆپرەك، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئازراق بولىدۇ، بولكىخانىنىڭ خوجايىنى ئىشلەتكەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال كۆپرەك، ئۆزگەرمەس كاپىتال ئازراق بولىدۇ. بىراق ئالدىنقىسى ئېرىشكەن پايدا ياكى قوشۇمچە قىممەت بۇنىڭلىق بىلەن كېيىنكىسىدىن ئاز بولمايدۇ. خۇددى ئېلېمېنتار ئالگېبرادىكى نۇقتىدىن قارىغاندا، $\frac{0}{0}$ نىڭ ھەقىقىي بىر مىقدارغا ۋەكىللىك قىلىشىنى چۈشىنىش ئۈچۈن نۇرغۇن ئوتتۇرا تېرمىننىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلغاندەك، بۇ يۈزەكى زىددىيەتنىڭ ھەل قىلىنىشىمۇ نۇرغۇن ئوتتۇرا تېرمىننىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ. كلاسسىك



ئىقتىسادشۇناسلىقتا بۇ قانۇنىيەت تەرىپلەنمىگەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇ بۇ قانۇنىيەتتە تەبىئىي ھالدا چىڭ تۇرۇپ كەلدى، چۈنكى بۇ قانۇنىيەت قىممەت قانۇنىيىتىنىڭ ئۆزىدىكى مۇقەررەر نەتىجە. كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلىق مەجبۇرىي ئابستراكت ئۇسۇلى بىلەن بۇ قانۇنىيەتنى ھادىسىلەر زىددىيىتىدىن قۇتۇلدۇرۇپ چىقىشقا ئۇرۇنىدۇ. رىكاردو ئىلمىي ئېقىمىنىڭ[72] ئەنە شۇ توسالغۇ بولۇپ تۇرغان تاشقا قانداق قىلىپ پۇتلىشىپ كەتكىنىنى كېيىن[(203)] كۆرىمىز. «ھەقىقەتەنمۇ ھېچنېمىنى ئۆگىنىۋالمىغان»[252] چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىق باشقا ھەممە يەردە قىلغىنىدەك، بۇ يەردىمۇ ھادىسىلەرنىڭ تاشقى كۆرۈنۈشىگە يېپىشىۋېلىپ ھادىسىلەرنىڭ قانۇنىيىتىگە قارشى تۇرىدۇ[253]. ئۇنىڭ قارىشى سپىنوزانىڭ قارىشىدىن ئەكسى بولۇپ، «نادانلىق — يېتەرلىك ئاساستۇر»[254] دەپ قارايدۇ.

بىز ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال ھەر كۈنى ئىشلىتىۋاتقان ئەمگەكنى بىردىنبىر ئىش كۈنى دەپ قارىساق بولىدۇ. مەسىلەن، ئەگەر ئىشچىلار سانى بىر مىليون بولۇپ، بىر ئىشچىنىڭ ئوتتۇرىچە ئىش كۈنى 10 سائەت بولسا، ئۇنداقتا ئىجتىمائىي ئىش كۈنى 10 مىليون سائەت بولىدۇ. بۇ ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى بېكىتىلگەن ئەھۋالدا، مەيلى ئۇنىڭ چېكى فىزىئولوگىيىلىك شارائىت ياكى ئىجتىمائىي شارائىت بىلەن بەلگىلەنسۇن، پەقەت ئىشچىلارنىڭ سانى يەنى ئىشچىلارنىڭ نوپۇسى كۆپەيگەندىلا، قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ئاندىن كۆپىيىدۇ. بۇ يەردە نوپۇسنىڭ كۆپىيىشى ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال

(203) تەپسىلاتىنى «تۆتىنچى كىتاب»تىن كۆرۈڭ[251].

ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ ماتېماتىك چېكىنى شەكىللەندۈرىدۇ. ئەكسىچە، نوپۇس سانى بېكىتىلگەن ئەھۋالدا، بۇ چەك ئىش كۈنىنىڭ ئىمكانقەدەر ئۇزارتىلىشى بىلەن بەلگىلىنىدۇ.[204] بۇ قانۇنىيەتنىڭ بىز تەكشۈرۈپ كەلگەن قوشۇمچە قىممەت شەكلىگىلا قوللىنىلغانلىقىنى كېيىنكى بابتا كۆرىمىز.

قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى ئۈستىدە يۇقىرىدا ئېلىپ بارغان تەكشۈرۈشىمىزدىن مەلۇمكى، ھەرقانداق پۇل ياكى قىممەت سوممىسى كاپىتالغا ئايلىنىۋەرمەيدۇ. ئەكسىچە، بۇنداق ئايلىنىش يەككە پۇلدارلار ياكى تاۋار ئىگىلىرىنىڭ قولىدا جەزمەن ئەڭ تۆۋەن چەك ئىچىدىكى پۇل ياكى ئالماشتۇرۇش قىممىتى بولۇشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئەڭ تۆۋەن چەك ئىچىدىكى سوممىسى — قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن يىل بويى ھەر كۈنى ئىشقا سېلىنىدىغان بىر ئەمگەك كۈچىنىڭ تەننەرخ باھاسى بولىدۇ. ئەگەر بۇ ئىشچى ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىگىلىگەن بولسا ھەمدە ئىشچى تۇرمۇشىغا قانائەت قىلغان بولسا، ئۇنداقتا ئۇنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېتىدىغان زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى، مەسىلەن، كۈنىگە سەككىز سائەتلىك ۋاقىت بولسىلا ئۇنىڭغا كۇپايە قىلىدۇ. شۇڭا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىمۇ ئۇنىڭغا پەقەت سەككىز سائەتلىك ئەمگەك ئۈچۈنلا زۆرۈر بولىدۇ. بىراق، كاپىتالىست ئىشچىلارنى ئەنە شۇ سەككىز

(204) «ئىجتىمائىي ئەمگەك، يەنى ئىگىلىككە كەتكەن ۋاقىت مۇئەييەن بىر مىقدار بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، مەسىلەن، بىر مىليون ئادەمنىڭ ھەر بىرى كۈنىگە 10 سائەتتىن ئىشلىسە، 10 مىليون سائەت بولىدۇ... كاپىتالنىڭ كۆپىيىشىمۇ مەلۇم چەككىچە بولىدۇ. ھەرقانداق مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە، بۇ چەك ئىگىلىككە كەتكەن ۋاقىتنىڭ ئەمەلىي سانى بولىدۇ.» («مىللىي سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا» 1821-يىل لوندون نەشرى، 47-، 49-بەت)



سائەتتىن باشقا مەسىلەن، يەنە تۆت سائەتلىك قوشۇمچە ئەمگەك قىلىشقا مەجبۇرلايدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇ ئۈستىلىمە پۇل سوممىسى ئارقىلىق ئۈستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىشقا موھتاج بولىدۇ. بىزنىڭ پەرىزىمىز بويىچە بولغاندا، ئۇ ھەر كۈنى ئۆزلەشتۈرۈۋالغان قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئىشچىغا ئوخشاش تۇرمۇش كەچۈرۈش يەنى زۆرۈر ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولۇش ئۈچۈن، ئىككى ئىشچىنى ئىشلىتىشكە موھتاج بولىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا ئۇ ئۆز بايلىقىنى ئاشۇرۇش يۈزىسىدىن ئەمەس، بەلكى ئۆز تۇرمۇشىنى قامداش يۈزىسىدىن ئىشلەپچىقىرىشنى مەقسەت قىلىدۇ. ھالبۇكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا بايلىقنى ئاشۇرۇش ئالدىنقى شەرت قىلىنىدۇ. ئۇ ئۆز تۇرمۇشىنى ئاددىي بىر ئىشچىدىن بىر ھەسسە ياخشىلاش ھەمدە ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ يېرىمىنى يەنە كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن، ئاۋانس قىلغان كاپىتالنىڭ ئەڭ تۆۋەن چەك ئىچىدىكى سوممىسى بىلەن سانىنى ئەسلىدىكىدىن سەككىز ھەسسە ئاشۇرۇشقا موھتاج بولىدۇ. ئەلۋەتتە، كاپىتالىست ئۆزىمۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئۆز ئىشچىسى بىلەن ئوخشاشلا بىۋاسىتە قاتناشسىمۇ بولىدۇ، بىراق، بۇ چاغدا ئۇ كاپىتالىست بىلەن ئىشچى ئوتتۇرىسىدىكى بىتەرەپ «كىچىك خوجايىن»لا بولۇپ قالىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش تەرەققىي قىلىپ مۇئەييەن دەرىجىگە يەتكەندە، كاپىتالىستتىن كاپىتالىست بولۇش سۈپىتىدە يەنى ئادەملەشتۈرۈلگەن كاپىتال سۈپىتىدە ئىجرا قىلىش فۇنكسىيىسىنىڭ پۈتۈن ۋاقتىنى باشقىلارنىڭ ئەمگىكىنى ئىگىلەشتىن كونترول قىلىشقا، بۇ ئارقىلىق ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى سېتىشقا

سەرپ قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ.(205) ئوتتۇرا ئەسىردىكى كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسى مەجبۇرلاش چارىسى ئارقىلىق قول سانائەت ئۇستىسىنىڭ كاپىتالىستقا ئايلىنىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا ئۇرۇنۇپ، بىر ئۇستىنىڭ ياللايدىغان ئەمگەكچى سانىنىڭ بىر مىنىموم ئەڭ يۇقىرى چەكتىن ئېشىپ كەتمەسلىكىنى بەلگىلەيدۇ. پۇل ياكى تاۋار ئىگىدارلىرى پەقەت ئىشلەپچىقىرىشتا ئاۋانسلانغان ئەڭ تۆۋەن چەك ئىچىدىكى سومما ئوتتۇرا ئەسىردىكى ئەڭ يۇقىرى چەكتىن زور دەرىجىدە ئاشۇرۇلغاندىلا، ئاندىن كاپىتالىستقا ھەقىقىي ئايلىنىدۇ. بۇ يەردىمۇ تەبىئىي پەندىكىگە ئوخشاش، گېگېل ئۆزىنىڭ «لوگىكا»[255] سىدا بايقىغان تۆۋەندىكى قانۇنىيەتنىڭ توغرىلىقى، يەنى نوقۇل مىقدارنىڭ ئۆزگىرىشى مەلۇم بىر باسقۇچقا بارغاندا سۈپەت پەرقىگە ئايلىنىدىغانلىقى ئىسپاتلاندى.(205a)

(205) «ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى ئۆز ئەمگىكىگە تايانمايدۇ، تايانسا مېنىڭچە زىيان تارتىدۇ. ئۇنىڭ قىلىدىغان ئىشى ئومۇمىيۈزلۈك باشقۇرۇش: ئۇ دان ئالقىغۇچىلار ئۈستىدىن نازارەت قىلىشى كېرەك، ئۇنداق قىلمىسا دان پاكىز ئادالانماي قېلىپ، ئىش ھەققى بىكارغا كېتىدۇ؛ ئۇ يەنە چۆپ ئورغۇچىلار ۋە ئورمىچىلار ئۈستىدىن نازارەت قىلىپ تۇرۇشى، ئۆزىنىڭ چىت-قورۇلىرىنى ئايلىنىپ چارلاپ تۇرۇشى، بىپەرۋالىق قىلىپ قويغان جايلىرىنىڭ بار-يوقلۇقىنى تەكشۈرۈپ تۇرۇشى كېرەك؛ ئەگەر ئۇ بىر ئىش بىلەنلا چەكلىنىپ قالسا، ئۇنداقتا، باشقا ئىشلاردا بىپەرۋالىق قىلىپ قويۇشتىن ساقلانمىقى تەس.» (ج • ئاباسنوت) «نۆۋەتتىكى ئاشلىق باھاسى بىلەن دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ كۆلىمى ئوتتۇرىسىدىكى ئۆزئارا مۇناسىۋەت توغرىسىدا تەتقىقات» دېگەن بۇ ئەسەرنى بىر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەدانى ئىگىسى يازغان، 1773-يىل لوندون نەشرى 12-بەت) بۇ كىتاب ئىنتايىن قىزىقارلىق بولۇپ، ئۇنىڭدىن «كاپىتالىستىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەدانى ئىگىسى» ياكى ئۇ ئېنىق قىلىپ ئاتىغان «سودىگەر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەدانى ئىگىسى»نىڭ بارلىققا كېلىش مەنبەسىنى تەتقىق قىلىشقا، بۇنداق ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەدانى ئىگىسىنىڭ ئاساسەن ياشاش ئۈچۈن تىرىشىۋاتقان «ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلار» ئالدىدا ئۆزىنى قانداق ماختايدىغانلىقىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ. «كاپىتالىستلار سىنىپى جىسمانىي ئەمگەك زۆرۈرىيىتىدىن دەسلەپتە قىسمەن، ئاخىرىدا پۈتۈنلەي قۇتۇلىدۇ.» (رىچارد جونس باستېرنىڭ «مىللىي سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى» 1852-يىل خېرتفورد نەشرى، ئۈچىنچى لېكسىيە، 39-بەت)

(205a) ھازىرقى زامان خىمىيىسىدە قوللىنىلىۋاتقان، ئەڭ دەسلەپ لوران بىلەن ژېرار ئىلمىي ئاساستا شەرھلىگەن مولېكۇلا توغرىسىدىكى تەلىمات مۇشۇ قانۇنىيەتنى ئاساس قىلغان. [3-نەشرىگە قوشۇمچە ئىزاھ: بۇ ئىزاھ خىمىيىدىن ئانچە خەۋىرى يوق كىشىلەرگە نىسبەتەن ئېنىق ئەمەس. شۇڭا



يەككە پۇل ئىگىدارلىرى ياكى تاۋار ئىگىدارلىرىنىڭ كاپىتالىستقا ئايلىنىشى ئۈچۈن قولىدا بولۇشى شەرت بولغان ئەڭ تۆۋەن چەك ئىچىدىكى قىممەت سوممىسى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەرەققىيات باسقۇچىدا ئوخشاش بولمايدۇ، مۇئەييەن تەرەققىيات باسقۇچىدا، ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى ئىچىدىمۇ ئۇلارنىڭ ئالاھىدە تېخنىكا شارائىتى ئوخشاش بولمىغانلىقى ئۈچۈن بىر-بىرىگە ئوخشاش بولمايدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ دەسلەپكى باسقۇچىدا، بەزى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا ئېھتىياجلىق بولغان ئەڭ تۆۋەن چەك ئىچىدىكى كاپىتالنى يەككە ئادەمنىڭ قولىدىن تاپقىلى بولمايتتى. بۇ ئەھۋال بىر تەرەپتىن دۆلەتنىڭ خۇسۇسىيلارغا ياردەم بېرىشىنى كەلتۈرۈپ چىقارغان بولسا، مەسىلەن كولبېر دەۋرىدىكى فرانسىيە ۋە نۆۋەتتىكى گېرمانىيە فېدراتلىرى شۇنداق قىلغان. يەنە بىر تەرەپتىن، بەزى سودا-سانائەت تارماقلىرىنىڭ ئىگىلىك باشقۇرۇشتا قانۇنلۇق مونوپولىيە ھوقۇقىدىن بەھرىمەن بولىدىغان شىركەت(206) بولۇپ شەكىللىنىشىگە تۈرتكە بولدى، ئاشۇ شىركەتلەر ھازىرقى

بىز بۇ ئىزاھاتنى مۇنداق چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمىز: ئاپتور بۇ يەردە دەسلەپ ش.ژېرار 1843-يىلى «گومولوگىك قاتار» دەپ ئاتىغان گىدرو كاربون بىرىكمىلەرنى كۆرسىتىدۇ، بۇنىڭ ئىچىدە ھەربىر «گومولوگىك قاتار» ئۆز ئالدىغا ئالگېبرالىق فورمۇلاغا ئىگە. مەسىلەن: پارافىن قاتىرى $C_nH_{2n+2}$؛ مۇسبەت ئالكوگوللار قاتىرى $C_nH_{2n}+O_2$؛ مۇسبەت ياغ كىسلاتاسى قاتىرى $C_nH_{2n}O_2$ ۋەھاكازالار. يۇقىرىقى مىسالدا، $CH_2$نىڭ مولېكۇلا فورمۇلىسىدىكى نوقۇل مىقدارنىڭ ھەر بىر كۆپىيىشىدە سۈپەت جەھەتتىن ئوخشاش بولمىغان بىر جىسىم شەكىللىنىدۇ. لوران بىلەن ژېرارنىڭ بۇ مۇھىم پاكىتنى بەلگىلەشتە قوشقان تۆھپىسى توغرىسىدا (ماركس ئۇلارنىڭ تۆھپىسىنى يۇقىرىراق مۆلچەرلىگەن) تۆۋەندىكى ئەسەرلەرگە قاراڭ: كوپنىڭ «خىمىيىنىڭ تەرەققىياتى»، 1873-يىل ميۇنخېن نەشرى، 709-، 716-بەتلەر ۋە شورلېممېرنىڭ «ئورگانىك خىمىيىنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشى ۋە ئۇنىڭ تەرەققىياتى» 1879-يىل لوندون نەشرى، 54-بەت — ف.ئې.]

(206) مارتىن ليۇتېر بۇنداق ئاپپاراتنى «مونوپول شىركەت» دەپ ئاتىغان[256] .

پاي شىركەتلىرىنىڭ باشلامچىسى بولدى .

---

بىز ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا كاپىتالىست بىلەن ياللانما ئىشچى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتتە كۆرۈلگەن ئۆزگىرىشلەر ئۈستىدە تەپسىلىي توختالمايمىز ، كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ بەلگىلىنىشى ئۈستىدىمۇ توختالمايمىز . بىز بۇ يەردە پەقەت ئاز ساندىكى مۇھىم نۇقتىنىلا كۆرسىتىپ ئۆتىمىز .

ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ، كاپىتال راۋاجلىنىپ ئەمگەك ئۈستىدىن ، يەنى رولىنى جارى قىلدۇرغۇچى ئەمگەك كۈچى ئۈستىدىن ياكى ئىشچىنىڭ ئۆزى ئۈستىدىن قوماندانلىق قىلىدىغان ھوقۇققا ئايلىنىپ قالىدۇ .[1] ئادەملەشتۈرۈلگەن كاپىتال يەنى كاپىتالىست ئىشچىنىڭ ئىشنى قائىدىلىك ھەم تېگىشلىك ئەمگەك سىجىللىقى بويىچە ئىشلىشىنى نازارەت قىلىدۇ .

ئىككىنچىدىن ، كاپىتال راۋاجلىنىپ مەلۇم بىر خىل مەجبۇرىي مۇناسىۋەتكە ئايلىنىپ ، ئىشچىلار سىنىپىنى ئۆز تۇرمۇشىنىڭ تار دائىرىلىك ئېھتىياجىدىنمۇ ئاشۇرۇپ تېخىمۇ كۆپلەپ ئەمگەك قىلىشقا مەجبۇر قىلىدۇ . ئۇ باشقىلارنىڭ جاپالىق ئەمگىكىنى ياراتقۇچى ، قوشۇمچە ئەمگەكنى شىلىۋالغۇچى ۋە ئەمگەك كۈچلىرىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغۇچى بولۇش سۈپىتى بىلەن ، زېھنىي كۈچ ، ئاچكۆزلۈك ۋە ئۈنۈم جەھەتتە بىۋاستە مەجبۇرىي ئەمگەكنى ئاساس قىلغان ئىلگىرىكى بارلىق ئىشلەپچىقىرىش تۈزۈملىرىدىن خېلىلا ئېشىپ كېتىدۇ .

كاپىتال ئەمگەكنى دەسلەپتە تارىخىي تېخنىكا شارائىتىدا

① مۇشۇ تومنىڭ 347—348-بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن



ئۆزىگە بويسۇندۇرغان . شۇڭا ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى بىۋاستە ئۆزگەرتمىگەن . شۇنىڭ ئۈچۈن بىز يۇقىرىدا تەكشۈرگەن ، پەقەت ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش يولى بىلەنلا قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزىدىكى ھەرقانداق ئۆزگىرىش مۇناسىۋەتسىزدەك تۇرىدۇ . ئۇ كونا ئۇسۇلدىكى بولكىچىلىقتا قانداق ئۈنۈم بەرگەن بولسا ، ھازىرقى پاختا يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىدىمۇ شۇنداق ئۈنۈم بېرىۋاتىدۇ .

ئەگەر بىز ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئەمگەك جەريانى نۇقتىسىدىن كۆزىتىدىغان بولساق ،[1] ئىشچى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى كاپىتال دەپ قارىماستىن ، پەقەت ئۇنى ئۆزىنىڭ مەقسەتلىك ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتىنىڭ ۋاستىسى ۋە ماتېرىيالى دەپلا قارايدۇ . مەسىلەن ، تېرە ئاشلاش زاۋۇتىدا ، ئىشچى تېرىنى ئۆزىنىڭ ئەمگەك ئوبيېكتى دەپلا بىلىدۇ . ئۇ تېرىنى كاپىتالىست ئۈچۈن ئاشلىمايدۇ . ئەگەر بىز ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى[2] قىممەت ئېشىپ بېرىش قارىشى بىلەن كۆزىتىدىغان بولساق ، ئەھۋال باشقىچە بولىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى دەرھال باشقىلارنىڭ ئەمگىكىنى شىلىۋالىدىغان ۋاستىگە ئايلىنىدۇ . دېمەك ، ئىشچى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلىتىشتىن قېلىپ ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىشچىنى ئىشلىتىدىغان بولىدۇ . ئىشچى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتىدىكى ماددىي ئامىل سۈپىتىدە ئىستېمال قىلمايدۇ ، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىشچىنى ئۆزىنىڭ تۇرمۇش جەريانىدىكى فېرمېنتى سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىدۇ ،

1) مۇشۇ تومنىڭ 331—332-بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن
② مۇشۇ تومنىڭ 364—368-بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن

ئۇنىڭ ئۈستىگە كاپىتالنىڭ تۇرمۇش جەريانى پەقەت ئۇنىڭ ئۆزلۈكىدىن كۆپىيىدىغان قىممەت ھەرىكىتىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ . كېچىسى ئىشلەتمەي توختىتىپ قويىدىغان ، جانلىق ئەمگەكنى سۈمۈرمەيدىغان ئېرىتىش پېچلىرى ۋە زاۋۇت بىنالىرى كاپىتالىست ئۈچۈن «ساپلا زىيان»[1] دېيىشكە بولىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئېرىتىش پېچلىرى ۋە زاۋۇت بىنالىرى ئەمگەك كۈچلىرىگە «كېچىسى ئىشلەش تەلىپى» يارىتىپ بېرىدۇ . پۈلنىڭ نوقۇل ھالدا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ماددىي ئامىلغا ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئايلىنىشى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى باشقىلارنىڭ ئەمگىكىنى ۋە قوشۇمچە ئەمگىكىنى ئىگىلەيدىغان قانۇنلۇق ھوقۇققا ۋە مەجبۇرلاش ھوقۇقىغا ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ . ئاخىرىدا ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا خاس بولغان ھەمدە ئۇنىڭ ئالاھىدىلىكى بولۇپ قالغان بۇنداق تەتۈرلۈكنىڭ ، جانسىز ئەمگەك بىلەن جانلىق ئەمگەكنىڭ ، قىممەت بىلەن قىممەت يارىتىش كۈچى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ تەتۈر بولۇپ قېلىشىنىڭ كاپىتالىستلارنىڭ كاللىسىدا قانداق ئەكس ئېتىدىغانلىقىنى مىسال ئارقىلىق چۈشەندۈرگىلى بولىدۇ . 1848 — 1850-يىللىرىدىكى ئەنگلىيە زاۋۇت خوجايىنلىرى توپىلاڭ چىقارغان مەزگىللەردە ، «پەيسلىدىكى بىر پاختا-كەندىر يىپ ئىگىرىش فابرىكىسى ( كاللېر ئاتا-بالا شىركىتى ، بۇ شىركەت شوتلاندىيىنىڭ غەربىي قىسمىدىكى ئەڭ كونا ، قالتىس داڭلىق شىركەتلەرنىڭ بىرى بولۇپ ، 1752 -يىلى قۇرۇلغاندىن بۇيان ، ئەۋلادتىن-ئەۋلادقا بىرلا جەمەت تەرىپىدىن باشقۇرۇلۇپ كەلگەن) نىڭ

[1] مۇشۇ تومنىڭ 492—496-بەتلىرىگە قاراڭ . —تۈزگۈچىدىن



خوجايىنى» قالتىس بىلىملىك مۆتىۋەر بولۇپ ، 1849-يىل 4-ئاينىڭ 25-كۈنى «گلازگو كۈندىلىك پوچتا گېزىتى» دە ، «سىمىنا ئالمىشىش تۈزۈمى» دېگەن سەرلەۋھەدە بىر پارچە خەت[207] ئېلان قىلغان ، ئۇنىڭدا باللارچە كۈلكىلىك يېزىلغان مۇنداق بىر ئابزاس سۆز بار :

«ئەمدى بىز كۆرۈپ باقايلى، ئەمگەك ۋاقتى 12 سائەتتىن 10 سائەتكە قىسقارتىلسا قانداق زىيان كېلىپ چىقىدۇ... بۇ زىيان ‹جەملەنسە›، زاۋۇت خوجايىنىنىڭ ئىستىقبالىغا ۋە مال-مۈلكىگە ئىنتايىن ئېغىر زىيان يېتىدۇ. ئەگەر ئۇ ‹ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچى› ئىلگىرى 12 سائەت ئىشلەپ، ھازىر 10 سائەت ئىشلەش بىلەن چەكلەنسە، ئۇنداقتا، كارخانامدىكى 12 ماشىنا ياكى 12 ئۇرچۇق 10 ماشىنا ياكى 10 ئۇرچۇققا ئازايغان بولىدۇ، ئەگەر زاۋۇتنى ساتماقچى بولسام، ئۇنى پەقەت 10 ماشىنا ياكى ئۇرچۇقنىڭ باھاسى بويىچە سېتىشقا توغرا كېلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن مەملىكەت بويىچە ھەربىر زاۋۇتنىڭ قىممىتىنىڭ $\frac{1}{6}$ قىسمى ئازىيىپ كېتىدۇ.»[208]

شوتلاندىيىنىڭ غەربىي قىسمىدا كاپىتالغا ۋارىسلىق قىلغۇچىلارنىڭ كاللىسىدا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى يەنى ئۇرچۇق قاتارلىقلارنىڭ قىممىتى ئۇلارنىڭ ئۆزلىكىدىن كۆپىيىشى ياكى باشقىلارنىڭ مۇئەييەن مىقداردىكى ھەقسىز ئەمگىكىنى ھەر كۈنى يۇتۇپ تۇرىدىغان كاپىتاللىق خۇسۇسىيىتى بىلەن شۇنداق زىچ بىرلىشىپ كەتكەنكى ، ھەتتا كاللېر شىركىتىنىڭ خوجايىنىمۇ

(207) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1849-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 59-بەت.
(208) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 60-بەت. زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ستيۇئارت شوتلاندىيىلىك، ئۇ ئەنگلىيىلىك زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىنىڭ ئەكسىچە بولۇپ، پۈتۈنلەي كاپىتالىستىك تەپەككۇر شەكلىنىڭ ئەسىرى بولۇپ كەتكەن. ئۇ بۇ خەتنى دوكلاتىغا قوشۇمچە قىلغان ھەمدە بۇ «مەلۇم بىر سىمىنا ئالمىشىش تۈزۈمىنى قوللانغان زاۋۇت خوجايىنى يازغان ئەڭ پايدىلىق خەت، بۇ خەت ئارقىلىق بۇ تۈزۈمگە بولغان بىر تەرەپلىمىلىك قاراش ۋە تەشۋىشنى تۈگەتكىلى بولىدۇ» دەپ ئېنىق كۆرسەتكەن.

راستىنلا زاۋۇتنى ساتىدىغان بولسام، ماڭا يالغۇز ئۇرچۇق قىممىتى تۆلەنگەنلىكى ئۈستىگە يەنە ئۇنىڭ قوشۇلىدىغان قىممىتىمۇ تۆلىنىشى كېرەك، ئۇ ئۇرچۇققا سىڭدۈرۈلگەن ئەمگەكنى ياكى ئوخشاش خىلدىكى ئۇرچۇق ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان زۆرۈر ئەمگەكنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقى ئۈستىگە يەنە ئۇرچۇقتىن پايدىلىنىپ ھەر كۈنى پېيسلىدىكى قاۋۇل غەربىي شوتلاندىيىلىكلەردىن سىقىپ چىقىرىۋالىدىغان قوشۇمچە ئەمگەكنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئېلىشى كېرەك، دەپ ئويلايدۇ. دەل شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ ئەگەر ئىش كۈنى ئىككى سائەت قىسقارتىلسا، ھەر 12 يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ سېتىلىش باھاسى كېمىيىپ 10 يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ سېتىلىش باھاسىغا چۈشۈپ قالىدۇ! دەپ قارايدۇ.



# 4-بۆلۈم

# نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى

## 10-باب

## نىسپىي قوشۇمچە قىممەت چۈشەنچىسى

ئىش كۈنىنىڭ بىر قىسمى ئەمگەك كۈچىنىڭ كاپىتال تەرىپىدىن تۆلەنگەن قىممىتىنىڭ قىممەتدىشىنىلا ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىدۇ. ئىش كۈنىنىڭ بۇ قىسمى تا ھازىرغىچە ئۆزگەرمەس مىقدار دەپ قارىلىپ كەلدى، ھالبۇكى ئۇ مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا ۋە جەمئىيەتنىڭ ھازىرقى ئىقتىسادىي تەرەققىيات باسقۇچىدا ئەمەلىيەتتىمۇ شۇنداق ئۆزگەرمەس مىقدار. ئىشچى مۇشۇ زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىدىن سىرت يەنە 2 سائەت، 3 سائەت، 4 سائەت، 6 سائەت ئىشلىيەلىشى مۇمكىن. قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ۋە ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى مۇشۇ ئۇزارتىلغان مىقدارغا باغلىق بولىدۇ. ئەگەر زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى ئۆزگەرمەيدۇ دېيىلىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا پۈتكۈل ئىش كۈنى ئۇنىڭ ئەكسىچە ئۆزگىرىدۇ. ئەمدى بىز بىر ئىش كۈنى بار، ئۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى ۋە ئۇنىڭ زۆرۈر ئەمگەك ھەم قوشۇمچە ئەمگەك دەپ بۆلۈنۈشى بىزگە مەلۇم دەپ پەرەز قىلايلى. مەسىلەن، ac

سىزىقى بولغان a——b——c 12 سائەتلىك ئىش كۈنىگە ، ab قىسمى 10 سائەتلىك زۆرۈر ئەمگەككە ، bc قىسمى 2 سائەتلىك قوشۇمچە ئەمگەككە ۋەكىللىك قىلىدۇ دەيلۇق . ئەمدى ac سىزىقىنى يەنىمۇ ئۇزارتماي ، ياكى ac سىزىقىنى يەنىمۇ ئۇزارتىشقا تايانماي تۇرۇپ ، قوشۇمچە قىممەتنى قانداق قىلىپ كۆپەرەك ھاسىل قىلىش مۇمكىن؟ يەنى قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتىنى قانداق قىلىپ ئۇزارتىش مۇمكىن؟

ئىش كۈنىنىڭ چېكى بولغان ac نىڭ بەلگىلەنگەن بولۇشىغا قارىماي ، bc سىزىقىنى ئۇنىڭ ئاخىرقى نۇقتىسى (شۇنداقلا ئىش كۈنى ac نىڭمۇ ئاخىرقى نۇقتىسى) بولغان c دىن ھالقىپ ئۆتۈش يولى بىلەن ئەمەس ، بەلكى ئۇنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولغان b دىن كەينىگە قاراپ يەنى a نۇقتىسىغا قاراپ سۈرۈش يولى بىلەن ئۇزارتىش مۇمكىندەك تۇرىدۇ . a——b——b'——c ئىچىدە b——b' نى bc نىڭ يېرىمىغا ، ياكى بىر ئىش سائىتىگە تەڭ دەپ پەرەز قىلايلۇق . ئەمدى 12 سائەتلىك ئىش كۈنىنى كۆرسىتىدىغان ac ئىچىدىكى b نۇقتىسى b' نىڭ ئورنىغا سۈرۈلدى دەپ پەرەز قىلساق ، گەرچە ئىش كۈنى ئاۋۋالقىدەكلا 12 سائەت بولسىمۇ ، bc ئۇزىراپ b'c ئورنىغا سۈرۈلىدۇ ، قوشۇمچە ئەمگەك يېرىم ھەسسە ئېشىپ ، 2 سائەتتىن 3 سائەتكە كۆپىيىدۇ . لېكىن شۇنىسى ناھايىتى روشەنكى ، ئەگەر زۆرۈر ئەمگەكنى بىرلا ۋاقىتتا ab دىن ab' غا ، 10 سائەتتىن 9 سائەتكە قىسقارتماي تۇرۇپ ، قوشۇمچە ئەمگەكنى شۇ تەرىقىدە bc دىن b'c غا ، 2 سائەتتىن 3 سائەتكە ئۇزارتىش مۇمكىن ئەمەس . زۆرۈر ئەمگەكنىڭ قىسقارتىلىشى بىلەن قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ ئۇزارتىلىشى بىر-بىرىگە ماس كېلىشى كېرەك ، ياكى ئىشچىنىڭ ئەمەلىيەتتە ئىزچىل ئۆزى ئۈچۈن سەرپ قىلغان ئەمگەك ۋاقتىنىڭ بىر قىسمى كاپىتالىست ئۈچۈن سەرپ



قىلىنىدىغان ئەمگەك ۋاقتىغا ئايلىنىشى كېرەك . بۇ يەردە ، ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقىدا ئەمەس ، بەلكى ئىش كۈنى ئىچىدىكى زۆرۈر ئەمگەك بىلەن قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ بۆلۈنۈشىدە ئۆزگىرىش بولىدۇ .

يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىش كۈنىنىڭ مىقدارى ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى بىزگە مەلۇم بولسا ، روشەنكى قوشۇمچە ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئۆزىمۇ بىزگە مەلۇم بولغان بولىدۇ . ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى يەنى ئەمگەك كۈچىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى ئەمگەك كۈچى قىممىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنى بەلگىلەيدۇ . ئەگەر بىر سائەتلىك ئەمگەكنى ئالتۇن مىقدارى بويىچە ئىپادىلىگەندە ، يېرىم شىللىڭ ياكى 6 پېنس ، ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك قىممىتى 5 شىللىڭ بولسا ، ئۇ ھالدا ئىشچى ھەر كۈنى 10 سائەت ئىشلىگەندىلا ، ئاندىن كاپىتالىست تەرىپىدىن ئۇنىڭغا تۆلەنگەن ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتىنى تولۇقلىيالايدۇ ياكى ئۇ ھەر كۈنى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى قىممىتىنىڭ قىممەتدىشىنى ئىشلەپچىقىرالايدۇ . بۇ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى مەلۇم بولسا ، ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى مەلۇم بولغان بولىدۇ[1]. ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك

(1) ئوتتۇرىچە كۈنلۈك ھەقنىڭ قىممىتى ئىشچىنىڭ «ياشاش، ئەمگەك قىلىش ۋە ئەۋلاد داۋاملاشتۇرۇشى ئۈچۈن» زۆرۈر بولغان نەرسىلەر بىلەن بەلگىلىنىدۇ. (ۋىليام پېتتى «ئىرېلاندىيە توغرىسىدا سىياسىي تەھلىل» 1672-يىل نەشرى، 64-بەت) «ئەمگەك باھاسىنى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسى بەلگىلەيدۇ». «ئەگەر ... ئىشچىنىڭ ئېلىۋاتقان ئىش ھەققى ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسىنىڭ زىممىسىدىكى ئائىلىنى ئۆزىنىڭ ئىشچى سۈپىتىدە تۇتقان تۆۋەن سالاھىيىتى ۋە ئورنىغا يارىشا بېقىشىغا ئىمكان بەرمىسە»، ئۇ ھالدا ئۇ مۇۋاپىق ئىش ھەققى ئالمىغان بولىدۇ. (ج • ۋاندېرلىنت «پۇل ھەممىگە قادىر» 15-بەت) «پەقەت ئىككى قولى ۋە ئەمگەكچانلىقىغا تايىنىدىغان ئادەتتىكى ئىشچىلارنىڭ ئۆز ئەمگىكىنى باشقىلارغا سېتىشقا مۇۋەپپەق بولغاندىن باشقا ھېچنېمىسى يوق ... بارلىق ئەمگەك

كۆچىنىڭ قىممىتى مەلۇم بولسا، ئۇنىڭ زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ مىقدارىمۇ مەلۇم بولغان بولىدۇ. پۈتۈن ئىش كۈنىدىن زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنى ئېلىۋەتسەك قوشۇمچە ئەمگەك مىقدارىغا ئېرىشىمىز. 12 سائەتتىن 10 سائەتنى چىقىرىۋەتسەك ئىككى سائەت قالىدۇ، بۇ يەردە مۇشۇنداق شارائىتتا قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتىنى قانداق قىلىپ ئىككى سائەتتىن ئارتۇق ئۇزارتىش مۇمكىن بولىدىغانلىقىنى بىلگىلى بولمايدۇ. ئەلۋەتتە كاپىتالىست ئىشچىغا 5 شىللىڭ ئەمەس، پەقەت 4 شىللىڭ 6 پېنس ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئاز تۆلەيدۇ. ئەنە شۇ 4 شىللىڭ 6 پېنسلىق قىممەتنى تەكرار ھاسىل قىلىش ئۈچۈن 9 ئىش سائىتىلا كۇپايە قىلىدۇ، شۇنداق قىلىپ 12 سائەتلىك ئىش كۈنى ئىچىدىكى قوشۇمچە ئەمگەككە 2 سائەت ئەمەس 3 سائەت توغرا كېلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزىمۇ 1 شىللىڭدىن ئېشىپ 1 شىللىڭ 6 پېنسقا يېتىدۇ. بىراق بۇنداق نەتىجىگە ئىشچىنىڭ ئىش ھەققىنى ئەمگەك كۈچى قىممىتىدىن تۆۋەنلىتىش يولى بىلەنلا ئېرىشكىلى بولىدۇ. ئىشچى 9 سائەت ئىچىدە ھاسىل قىلغان ئاران 4 شىللىڭ 6 پېنسنىلا ئالىدۇ، ئۇنىڭ ئىلگىرىكىدىن $\frac{1}{10}$ ئىلگىرىكىدىكى تۇرمۇش ۋاستىلىرى ھەسسە ئازلايدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچى كەم مىقداردىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىنلا

---

تارماقلىرىدا ئىشچىنىڭ ئىش ھەققى ئۇنىڭ ياشىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان نەرسىلەر بىلەن چەكلىنىدۇ، شۇنداق بولۇشى شەرت ۋە ئەمەلىيەتتىمۇ شۇنداق.» (تۇرگو «بايلىقنىڭ ھاسىل قىلىنىشى ۋە تەقسىماتى توغرىسىدىكى تەكشۈرۈش»، دەئىر تۈزگەن «ئەسەرلەر» 1-توم، 10-بەت) «تىرىكچىلىك ۋاستىلىرىنىڭ باھاسى ئەمەلىيەتتە ئەمگەكنىڭ ھاسىل قىلىنىش خىراجىتىدۇر.» (مالتۇس «يەر ئىجارىسىنىڭ ماھىيىتى-ئېشىشى ۋە ئۇنى تەڭشەش پرىنسىپى توغرىسىدىكى تەتقىقات» 1815-يىل لوندون نەشرى، 48-بەت ئىزاھ)



ئىبارەت، خالاس. بۇ يەردە قوشۇمچە ئەمگەكنى پەقەت ئۇنىڭ نورمال چېكىنى بۇزۇپ تاشلاش يولى بىلەن ئۇزارتىش مۇمكىن، زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنى ئىلكىگە ئېلىش ئارقىلىق قوشۇمچە ئەمگەك دائىرىسىنى كېڭەيتكىلى بولىدۇ. بۇ چارە ئىش ھەققى ئەمەلىي ھەرىكىتىدە مۇھىم رول ئوينىسىمۇ، بۇ يەردە ئۇنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇش كېرەك، چۈنكى پەرەز قىلغىنىمىزدەك، بارلىق تاۋار جۈملىدىن ئەمگەك كۈچىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تاۋارلارنىڭ ھەممىسى ئۆزىنىڭ تولۇق قىممىتى بويىچە سېتىلىدۇ ۋە سېتىۋېلىنىدۇ. مانا مۇشۇنداق پەرەز قىلىنغانىكەن، ئەمگەك كۈچىنى ھاسىل قىلىش ياكى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى تەكرار ھاسىل قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنى ئىشچىنىڭ ئىش ھەققى ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچى قىممىتىدىن تۆۋەن بولغانلىقىدىن ئەمەس، بەلكى مۇشۇ قىممەتنىڭ ئۆزى تۆۋەنلىتىلگەندە ئاندىن ئازايتقىلى بولىدۇ. ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى بەلگىلەنگەن ئەھۋال ئاستىدا، قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ ئۇزارتىلىشى مۇقەررەركى، زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ قىسقارتىلىشىدىن، زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ قىسقارتىلىشى قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ ئۇزارتىلىشىدىن كېلىپ چىقىدۇكى، ئۇنىڭ ئەكسىچە بولمايدۇ. ئۆزىمىز كەلتۈرگەن مىسالدىن ئالساق، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى ئەمەلىيەتتە جەزمەن $\frac{1}{10}$ ھەسسە كېمەيتكەندىلا زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنى $\frac{1}{10}$ ھەسسە يەنى 10 سائەتتىن 9 سائەتكە قىسقارتقىلى بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن قوشۇمچە ئەمگەكنى 2 سائەتتىن 3 سائەتكە ئۇزارتقىلى بولىدۇ.

لېكىن، ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ ئەنە شۇ تەرىقىدە

$\frac{1}{10}$ ھەسسە كېمىيىشى ئىلگىرى 10 سائەت ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىلغان ئوخشاش مىقداردىكى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئەمدى 9 سائەت ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىلىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. بىراق، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئۆستۈرمەي تۇرۇپ بۇنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش مۇمكىن ئەمەس. مەسىلەن، مۇئەييەن ئەمگەك ۋاسىتىلىرىدىن پايدىلانغۇچى بىر موزدۇز 12 سائەتلىك ئىش كۈنىدە بىر جۈپ ئۆتۈك تىكەلىشى مۇمكىن. ئۇنىڭ ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ئىككى جۈپ ئۆتۈك تىكىشى ئۈچۈن ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى بىر ھەسسە ئاشۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. ئۇنىڭ ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنى ياكى ئۇنىڭ ئەمگەك ئۇسۇلىنى ئۆزگەرتمەي ۋە ياكى بۇ ئىككىسىنى بىرلا ۋاقىتتا ئۆزگەرتمەي تۇرۇپ، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى بىر ھەسسە ئۆستۈرگىلى بولمايدۇ. شۇڭلاشقا، موزدۇز ئەمگىكىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا يەنى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋە ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۆزىدە ئىنقىلاب يۈز بېرىشى كېرەك. ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئاشۇرۇش دېگەندە ئومۇمەن ئەمگەك جەريانىدىكى مۇشۇنداق ئۆزگىرىشلەرنى كۆزدە تۇتىمىز، بۇنداق ئۆزگىرىشلەر مەلۇم تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتالايدۇ، شۇنداق قىلىپ، ئازراق مىقداردىكى ئەمگەك ئارقىلىق كۆپرەك مىقداردىكى ئىستېمال قىممىتىنى ھاسىل قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولىمىز.[2] بىز يۇقىرىدا تەكشۈرۈپ ئۆتكەن ئەنە شۇنداق شەكىلدىكى

(2) «قول ھۈنەرۋەنچىلىك ياخشىلانغاندىن كېيىن ئىلگىرىكىگە قارىغاندا ئادەم تېخىمۇ ئاز ئىشلىتىلىدىغان ياكى (يەنى) تېخىمۇ قىسقا ۋاقىت ئىچىدە مەھسۇلاتنى ياساپ چىققىلى بولىدىغان بىر خىل يېڭى ئۇسۇل كەشىپ قىلىنىدۇ.» (گاللىيانى «پۇل ھەققىدە»، «ئىتالىيە داڭلىق سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىرى ماقالىلەر توپلىمى. ھازىرقى زامان قىسمى»غا بېسىلغان، 1803-يىل مىلان نەشرى، 158-، 159-بەتلەر) «ئىشلەپچىقىرىش خىراجىتىنى تېجەش ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدىغان ئەمگەك



قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشىنى تەتقىق قىلغىنىمىزدا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى بەلگىلەنگەن دەپ پەرەز قىلغانىدۇق. ھالبۇكى ئەمدى زۆرۈر ئەمگەكنى قوشۇمچە ئەمگەككە ئايلاندۇرۇش يولى بىلەن قوشۇمچە قىممەت يارىتىش ئالغاندا، كاپىتال ئۈچۈن تارىختىن قېپقالغان ياكى فورماتسىيىدىكى ئەمگەك جەريانىنى ئىگىلەش ھەمدە ئۇنىڭ داۋاملىشىش ۋاقتىنى ئۇزارتىشلا ھەرگىز كۇپايە قىلمايدۇ. ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئۆستۈرۈش ئۈچۈن، ئەمگەك جەريانىنىڭ تېخنىكىۋى شارائىتلىرىنى ۋە ئىجتىمائىي شارائىتلىرىنى ئۆزگەرتىش، شۇنىڭ بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزىنىمۇ ئۆزگەرتىش كېرەك، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئۆستۈرۈش يولى بىلەن تۆۋەنلىتىش، شۇ ئارقىلىق ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر ئىش كۈنى قىسمىنى قىسقارتىش كېرەك.

ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش يولى بىلەن ھاسىل قىلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەتنى مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت دەپ ئاتىدىم؛ ئەكسىچە، زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىش ۋە شۇنىڭغا مۇناسىپ ھالدا ئىش كۈنىنىڭ ئىككى تەركىبىي قىسمىنىڭ مىقدارلىرى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتنى ئۆزگەرتىش يولى بىلەن ھاسىل قىلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەتنى نىسپىي قوشۇمچە قىممەت دەپ ئاتىدىم.

ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى تۆۋەنلىتىش ئۈچۈن مەھسۇلاتلىرى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى بەلگىلەيدىغان، يەنى

مىقدارىنى تېجەشتىن باشقا نەرسە ئەمەس.» (سىسموندى «سىياسىي ئىقتىساد ھەققىدە ئومۇمىي مۇلاھىزە» 1-توم، 22-بەت)

ئۇلار يا كۆندىلىك تۇرمۇش ۋاستىلىرى دائىرىسىگە تەۋە بولغان، يا ئاشۇ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ ئورنىنى باسىدىغان بەزى سانائەت تارماقلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى ئۆستۈرۈش كېرەك. لېكىن، تاۋارنىڭ قىممىتى شۇ تاۋارنى ئەڭ ئاخىرقى شەكىلگە ئىگە قىلىدىغان ئەمگەكنىڭ مىقدارىغا باغلىق بولۇش بىلەنلا قالمايدۇ، ئاشۇ تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمگەك مىقدارىغىمۇ باغلىق بولىدۇ. مەسىلەن، ئۆتۈكنىڭ قىممىتى موزدۇزنىڭ ئەمگىكىگىلا باغلىق بولمايدۇ، بەلكى خۇرۇم، موم، يىپ قاتارلىقلارنىڭ قىممىتىگىمۇ باغلىق بولىدۇ. شۇڭا، زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ماددىي ئامىللىرى (ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك ماتېرىياللىرى)نى يەتكۈزۈپ بېرىدىغان ئاشۇ سانائەت تارماقلىرىدا ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ ئۆستۈرۈلۈشى ۋە شۇنىڭغا مۇناسىپ تاۋارلىرىنىڭ ئەرزانلىشى نەتىجىسىدىمۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى تۆۋەنلىشى مۇمكىن. ئەكسىچە، زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىمۇ، ئۇلارنى ياساش ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىمۇ يەتكۈزۈپ بەرمەيدىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ ئېشىشى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە تەسىر يەتكۈزەلمەيدۇ.

ئەرزان تاۋار ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى مۇناسىپ ھالدىلا، يەنى شۇ تاۋارنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىدا ئىگىلىگەن نىسبىتى بويىچىلا تۆۋەنلىتىدۇ، ئەلۋەتتە. مەسىلەن، كۆڭلەك ــ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىسى، بىراق ئۇ نۇرغۇن خىلدىكى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئىچىدىكى بىر خىل تۇرمۇش ۋاستىسىدىنلا ئىبارەت. تاۋارنىڭ بۇنداق ئەرزانلىشىشى ئىشچىلارنىڭ كۆڭلەك سېتىۋېلىش چىقىمىنىلا ئازايتىشى



مۇمكىن. لېكىن زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ يىغىندىسى تۈرلۈك تاۋارلاردىن ۋە ھەرقايسى ئالاھىدە سانائەت تارماقلىرى ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلاردىن تەركىب تاپىدۇ، ئۇنىڭ تەركىبىدىكى ھەرقايسى تاۋارنىڭ قىممىتى ھامان ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ مۇناسىپ قىسمىدىن ئىبارەت بولىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئەمگەك كۈچىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئازىيىشىغا ئەگىشىپ تۆۋەنلەيدۇ، بۇنداق ئەمگەك ۋاقتىنىڭ پۈتۈنلەي ئازىيىشى ئاشۇ بارلىق ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا ئازايغان ئەمگەك ۋاقتىنىڭ يىغىندىسىغا تەڭ بولىدۇ. بۇ يەردە بىز بۇ ئومۇمىي نەتىجىنى خۇددىي ھەرقايسى ئايرىم ھاللاردىكى بىۋاسىتە نەتىجە ۋە بىۋاسىتە مەقسەتتەك ھېس قىلىمىز. بىر كاپىتالىست ئالايلۇق كۆڭلەكنى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئۆستۈرۈش ئارقىلىق ئەرزانلاتقىنىدا، ھەرگىز ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى مۇقەررەر ھالدا شۇنىڭغا يارىشا تۆۋەنلىتىپ، شۇ ئارقىلىق زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىش مەقسىتىنى كۆزلىگەن ئەمەس؛ لېكىن ئۇ ئاخىرقى ھېسابتا مۇشۇنداق نەتىجىنى ۋۇجۇدقا چىقىرىدىكەن، ئومۇمىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ ئۆسۈشىنىمۇ ۋۇجۇدقا چىقىرىدۇ.[3] كاپىتالنىڭ ئومۇمىي ۋە مۇقەررەر يۈزلىنىشىنى بۇنداق يۈزلىنىشنىڭ نامايان بولۇش شەكلىدىن پەرقلەندۈرۈش كېرەك.

(3) «زاۋۇت ئىگىسى ماشىنىلارنى ياخشىلاش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتىنى بىر ھەسسە كۆپەيتەلىسە، ... ئۇ (ئاخىرقى ھېسابتا) پايدا ئالىدۇ، بىراق ئۇ ئىشچىلارنى تېخىمۇ ئەرزان كىيىم كىيىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ... شۇ ئارقىلىق ئىشچىلارنىڭ ئومۇمىي پايدىدىن تېگىدىغان قىسمى تېخىمۇ ئازلايدۇ.» (رامساي «بايلىقنىڭ تەقسىم قىلىنىشى توغرىسىدا» 1821-يىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 168-، 169-بەتلەر)

بۇ يەردە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىچكى قانۇنىيەتلىرىنىڭ قانداق قىلىپ كاپىتالنىڭ تاشقى ھەرىكىتى سۈپىتىدە ئىپادىلىنىدىغانلىقىنى، قانداق قىلىپ رىقابەتنىڭ مەجبۇرىي قانۇنىيىتى سۈپىتىدە تەسىر كۆرسىتىدىغانلىقىنى، شۇ ئارقىلىق ئايرىم كاپىتالىستنىڭ ئېڭىدىكى مەقسەت بولۇپ شەكىللىنىدىغانلىقىنى تەكشۈرمەيمىز. ھەر ھالدا بىر نەرسە ھەدىگەندىلا روشەن بولىدۇ: ئاسمان جىسىملىرىنىڭ ئەمەلىي ئەمما بىۋاستە بىلگىلى بولمايدىغان ھەرىكىتىنى بىلگەن ئادەملا ئاسمان جىسىملىرىنىڭ تاشقى ھەرىكىتىنى بىلگەندەك، كاپىتالنىڭ ئىچكى ماھىيىتىنى بىلگەندىلا، رىقابەت ئۈستىدە ئىلمىي تەھلىل يۈرگۈزگىلى بولىدۇ. بىراق نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشىنى چۈشىنىۋېلىش ئۈچۈن ھەممىدە ئېرىشكەن نەتىجىمىزگىلا ئاساسلىنىپ، تۆۋەندىكىچە ئىزاھات بېرىمىز.

ئەگەر بىر ئىش سائىتىنى ئالتۇن مىقدارى بويىچە ئىپادىلىگەندە 6 پېنس ياكى $\frac{1}{2}$ شىللىڭ بولسا، 12 سائەتلىك بىر ئىش كۈنىدە 6 شىللىڭلىق قىممەت ياراتقىلى بولىدۇ. مۇئەييەن ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى شارائىتىدا، مۇشۇ 12 ئىش سائىتى ئىچىدە 12 دانە تاۋار پۈتۈپ چىقىدۇ؛ ھەر بىر تاۋار ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى، خام ئەشيا ۋەھاكازالارنىڭ قىممىتى 6 پېنس دەپ پەرەز قىلايلى، بۇنداق ئەھۋالدا ھەر بىر تاۋار ئۈچۈن 1 شىللىڭ سەرپ قىلىنغان بولىدۇ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى 6 پېنس، پىششىقلاپ ئىشلەش جەريانىدا يېڭىدىن قوشۇلغان قىممەت 6 پېنس بولىدۇ. ئەمدى بىر كاپىتالىست ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى بىر ھەسسە ئۆستۈرۈپ، 12 سائەتلىك بىر ئىش كۈنىدە ئاشۇنداق



تاۋاردىن 12 دانە ئەمەس، بەلكى 24 دانە ئىشلەپچىقاردى دەپ پەرەز قىلايلى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، ھەر بىر تاۋارنىڭ قىممىتى تۆۋەنلەپ 9 پېنسقا چۈشىدۇ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى 6 پېنس، ئاخىرقى ئەمگەكتىن قوشۇلغان يېڭى قىممەت 3 پېنس بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بىر ھەسسە ئاشقان بولسىمۇ، بىر ئىش كۈنىدە ئاۋۋالقىدەكلا 6 شىللىڭلىقلا يېڭى قىممەت يارىتىلىدۇ، لېكىن بۇ 6 شىللىڭلىق يېڭى قىممەت ئەمدى بىر ھەسسە كۆپەيگەن مەھسۇلاتقا چېچىلغان بولىدۇ. دېمەك ھەر بىر تاۋارغا ئاشۇ ئومۇمىي قىممەتنىڭ $\frac{1}{12}$ ى ئەمەس، بەلكى ئاران $\frac{1}{24}$ لا، 6 پېنس ئەمەس، 3 شىللىڭلا توغرا كەلگەن بولىدۇ، دېمەك، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى مەھسۇلاتقا ئايلانغان چاغدا، ھەر بىر تاۋار ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا ئەمدى ئىلگىرىكىدەك بىر ئىش سائىتى ئەمەس، بەلكى يېرىم ئىش سائىتى قوشۇلغان بولىدۇ. ئەمدى، بۇ تاۋارنىڭ خاس قىممىتى ئۇنىڭ ئىجتىمائىي قىممىتىدىن تۆۋەن بولىدۇ، يەنى بۇ تاۋار ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئەمگەك ۋاقتى ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي شارائىتتا ئىشلەپچىقىرىلغان شۇ خىلدىكى غايەت كۆپ تاۋارلارغا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك ۋاقتىدىن ئاز بولىدۇ. ھەر بىر تاۋار ئۈچۈن ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 1 شىللىڭ سەرپ قىلىنىدۇ، ياكى ئۇ ئىككى سائەتلىك ئىجتىمائىي ئەمگەككە ۋەكىللىك قىلىدۇ؛ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىدا ئۆزگىرىش بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئۈچۈن 9 پېنسلا سەرپ قىلىنىدۇ، ياكى ئۇ $1\frac{1}{2}$ ئىش سائىتىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ. بىراق تاۋارنىڭ رېئال قىممىتى ئۇنىڭ خاس قىممىتى ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ ئىجتىمائىي قىممىتىدىن

ئىبارەت ، يەنى ئۇنىڭ رېئال قىممىتى ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئايرىم ئەھۋالدا شۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئەمەلىيەتتە سەرپ قىلغان ئەمگەك ۋاقتى بىلەن ئەمەس ، بەلكى شۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىجتىمائىي ئەمگەك ۋاقتى بىلەن ئۆلچىنىدۇ . دېمەك ، ئەگەر يېڭى ئۇسۇلنى قوللانغان كاپىتالىست ئۆز تاۋىرىنى ئۇنىڭ ئىجتىمائىي قىممىتى بويىچە 1 شىللىڭغا ساتسا ، ئۇ ھالدا ئۇنىڭ تاۋىرىنىڭ سېتىلىش باھاسى ئۇنىڭ خاس قىممىتى—3 پېنستىن ئېشىپ كەتكەن بولىدۇ ، شۇنداق قىلىپ ئۇ 3 پېنسلىق نورمىدىن ئارتۇق قوشۇمچە قىممەتنى رېئاللاشتۇرغان بولىدۇ . ئەمما يەنە بىر تەرەپتىن ، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئېيتقاندا ، 12 سائەتلىك ئىش كۈنى ئەمدى ئىلگىرىكىدەك 12 دانە تاۋاردا ئەمەس ، 24 دانە تاۋاردا ئىپادىلىنىدۇ . شۇڭا ، كاپىتالىست بىر ئىش كۈنىدە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتنى سېتىش ئۈچۈن ئۆز تاۋىرىنى سېتىش يولىنى ياكى بازىرىنى ھەسسىلەپ كېڭەيتىشكە مەجبۇر بولىدۇ . باشقا شارائىتلار ئوخشاش بولغان ئەھۋالدا ، ئۇنىڭ تاۋارلىرى باھاسىنى چۈشۈرۈش يولى بىلەنلا چوڭراق بازار تاپالايدۇ . شۇڭلاشقا ، كاپىتالىست بۇ تاۋارلارنى خاس قىممىتىدىن يۇقىرى ، ئەمما ئۇنىڭ ئىجتىمائىي قىممىتىدىن تۆۋەن باھادا ساتىدۇ ، مەسىلەن ، بىر تاۋارنى 10 پېنستىن ساتىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، ئۇ ھەر بىر دانە تاۋاردىن يەنىلا 1 پېنستىن ئوشۇقچە قوشۇمچە قىممەت ئۈندۈرۋالىدۇ . كاپىتالىست ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ بۇ تاۋىرى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى دائىرىسىگە كىرەمدۇ-يوق ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئومۇمىي قىممىتىنى بەلگىلەشكە قاتنىشامدۇ-يوق ، بۇنىڭدىن قەتئىينەزەر ، قوشۇمچە قىممەت ھامان مۇشۇنداق ئۆسۈۋېرىدۇ . شۇڭا ، كېيىنكى ئەھۋالنى قايرىپ تۇرغان ئەھۋالدىمۇ ھەر بىر كاپىتالىست ئەمگەك



ئۈنۈمدارلىقىنى ئۆستۈرۈش ئارقىلىق تاۋارنى ئەرزانلاشتۇرۇش نىيىتىدە بولىدۇ .

ۋەھالەنكى ، ھەتتا مۇشۇنداق ئەھۋالدا ، ھاسىل قىلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەتنى ئاشۇرۇشتىمۇ زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىش ۋە قوشۇمچە ئەمگەكنى شۇنىڭغا مۇناسىپ ئۇزارتىشقا تايانماي بولمايدۇ .[3a] زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى 10 سائەت ، يەنى ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى 5 شىللىڭ ، قوشۇمچە ئەمگەك 2 سائەت ، شۇڭلاشقا بىر كۈندە ھاسىل قىلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەت 1 شىللىڭ دەپ پەرەز قىلايلى . لېكىن بىزنىڭ كاپىتالىستىمىز ھازىر 24 دانە تاۋار ئىشلەپچىقىرىۋاتىدۇ ، ئۇنىڭ ھەر بىرسىنى 10 پېنستىن يەنى ھەممىسىنى 20 شىللىڭغا سېتىۋاتىدۇ . چۈنكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى 12 شىللىڭغا تەڭ بولغاچقا ، تاۋارنىڭ 14 $\frac{2}{5}$ دانىسىلا ئاۋانسلانغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى قاپلاشقا كېتىدۇ . 12 سائەتلىك ئىش كۈنى قالغان 9 $\frac{3}{5}$ دانە تاۋاردا ئىپادىلىنىدۇ . چۈنكى ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى = 5 شىللىڭ بولغاچقا ، زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى 6

(3a) بىر ئادەم ئېلىۋاتقان پايدا ئۇنىڭ باشقىلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىغا ھۆكۈمرانلىق قىلىشىغا باغلىق ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ ئەنە شۇ ئەمگەكنىڭ ئۆزىگە ھۆكۈمرانلىق قىلىشىغا باغلىق. ئەگەر ئۇنىڭ ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ئۇ ئۆزىنىڭ تاۋىرىنى خېلى يۇقىرى باھادا ساتالىسا، روشەنكى، ئۇنىڭدىن پايدا ئالىدۇ... ئۇ ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتنىڭ ئاز قىسمى بۇ ئەمگەكنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈش ئۈچۈن كۇپايە قىلىدۇ، دېمەك، مەھسۇلاتنىڭ تېخىمۇ كۆپ قىسمى ئۇنىڭ ئۆز پايدىسىغا قالىدۇ. ([ج • كازېنوۋ] «سىياسىي ئىقتىساد تېزىسى» 1832-يىل لوندون نەشرى، 49-، 50-بەتلەر)

دانە تاۋاردا ، قوشۇمچە ئەمگەك $3\frac{3}{5}$ دانە تاۋاردا ئىپادىلىنىدۇ .
ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي شارائىتتا زۆرۈر ئەمگەك بىلەن قوشۇمچە ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت 5:1 بولاتتى ، ھازىر 5:3 بولدى . تۈۋەندىكى يول بىلەنمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش نەتىجىگە ئېرىشكىلى بولىدۇ . 12 سائەتلىك بىر ئىش كۈنىنىڭ مەھسۇلات قىممىتى 20 شىللىڭ . بۇنىڭ ئىچىدە 12 شىللىڭى قايتا نامايان بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگىلا مەنسۇپ بولىدۇ . شۇڭا ، قالغان 8 شىللىڭى بىر ئىش كۈنىدىكى قىممەتنىڭ پۇل بىلەن ئىپادىلىنىشىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ . بۇنداق پۇل نامايەندىسى شۇ خىلدىكى ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ پۇل نامايەندىسىگە قارىغاندا كۆپ بولىدۇ ، چۈنكى 12 سائەت ئىچىدىكى شۇ خىلدىكى ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەك پەقەت 6 شىللىڭ بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى ناھايىتى يۇقىرى بولغان ئەمگەك ئۆز-ئۆزىگە كۆپەيتىلگەن ئەمگەكنىڭ رولىنى ئوينايدۇ ، ياكى ئۇ ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ، شۇ خىلدىكى ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەككە قارىغاندا كۆپ قىممەت يارىتىدۇ . لېكىن بىزنىڭ كاپىتالىستلىرىمىز يەنىلا ئاۋۋالقىدەك ، 5 شىللىڭ بىلەنلا ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتىنى تۆلىۋالىدۇ . شۇڭا ئىشچىغا بۇ قىممەتنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىلگىرىكىدەك 10 سائەت ئەمەس ، $7\frac{1}{2}$ سائەتلا كۇپايە قىلىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، ئۇنىڭ قوشۇمچە ئەمگىكى $2\frac{1}{2}$ سائەت كۆپىيىدۇ ، ئۇ ئىشلەپچىقارغان قوشۇمچە قىممەت 1 شىللىڭدىن 3 شىللىڭغا يېتىدۇ . بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىش مۇمكىنكى ، ياخشىلانغان ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى قوللانغان كاپىتالىست شۇ كەسىپتىكى



باشقا كاپىتالىستلارغا قارىغاندا ئىش كۈنىنىڭ تېخىمۇ كۆپ قىسمىنى قوشۇمچە ئەمگەككە قارىتالايدۇ . پۈتۈن كاپىتال نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىدىغان چاغدا نېمىنى قىلسا ، بۇ كاپىتالىستمۇ ئايرىم ھالدا شۇنى قىلىدۇ . لېكىن يەنە بىر تەرەپتىن يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئومۇميۈزلۈك قوللىنىلغانلىقى ئارقىسىدا ، ئەرزانراق ئىشلەپچىقىرىلىۋاتقان تاۋارنىڭ خاس قىممىتى بىلەن ئىجتىمائىي قىممىتى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق يوقالغان ھامان نورمىدىن ئارتۇق قوشۇمچە قىممەتمۇ يوقىلىدۇ . قىممەتنى ئەمگەك ۋاقتى بەلگىلەيدىغان قانۇنىيەت ھەم يېڭى ئۇسۇلنى قوللانغان كاپىتالىستقا ئۆز تاۋىرىنى ئۇنىڭ ئىجتىمائىي قىممىتىدىن تۆۋەن باھادا سېتىش كېرەكلىكىنى ئۇقتۇرىدۇ ، ھەم رىقابەتلىشىشكە مەجبۇرلايدىغان قانۇنىيەت سۈپىتىدە ئۆز رىقابەتچىلىرىنىمۇ يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى قوللىنىشقا مەجبۇر قىلىدۇ . [4] دېمەك ، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئاشقان ئەھۋال زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئالاقىدار بولغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغىچە كېڭەيگەن ، شۇنىڭ بىلەن زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى دائىرىسىگە كىرىدىغان ، شۇ سەۋەبتىن ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ ئامىللىرىنى تەشكىل قىلىدىغان تاۋارلارنى ئەرزانلاشتۇرغان چاغدىلا ، ئومۇمىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئاخىرقى ھېسابتا مۇشۇ پۈتكۈل جەرياننىڭ تەسىرىگە ئۇچرايدۇ .

(4) «ئەگەر مېنىڭ قوشنام ئاز مىقداردىكى ئەمگەك بىلەن كۆپ نەرسە ئىشلەپچىقىرىپ، ئۇنى ئەرزان نەرخقە ساتالىسا، مەنمۇ ئۇنىڭغا ئوخشاش ئەرزانراق سېتىشقا ئامال قىلىشىم كېرەك. شۇڭا ئاز مىقداردىكى ئەمگەك كېتىدىغان، ئاز خىراجەت كېتىدىغان ماھارەت، ئۇسۇل ياكى ماشىنىلار باشقا كىشىلەرنىمۇ شۇنداق ماھارەت، ئۇسۇل ياكى ماشىنىلارنى قوللىنىشقا ۋە ياكى شۇ خىلدىكى نەرسىلەرنى ئىجاد قىلىشقا مەجبۇرلايدۇ ۋە رىقابەتكە چاقىرىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ھەممە ئادەم باراۋەر ئورۇندا تۇرىدۇ، ھېچكىممۇ قوشنىسىدىن ئەرزان ساتالمايدۇ.» ([ھ • مارتىن] «شەرقىي ھىندىستان سودىسىنىڭ ئەنگلىيىگە كەلتۈرگەن پايدىسى» 1720-يىل لوندون نەشرى، 67-بەت)

تاۋارنىڭ قىممىتى بىلەن ئەمگەك ئۇنۇمدارلىقى ئۆزئارا تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ . ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىمۇ شۇنداق ، چۈنكى ئۇنى تاۋارنىڭ قىممىتى بەلگىلەيدۇ . ئۇنىڭ ئەكسىچە ، نىسپىي قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئەمگەك ئۇنۇمدارلىقى ئۆزئارا ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ . نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ ئېشىپ بارىدۇ ، ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ تۆۋەنلىشىگە ئەگىشىپ تۆۋەنلەيدۇ . پۇلنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا ، قىممەت نورمىسىنىڭ قانداق نىسبەت بىلەن ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ قىممەتدىشى ۋە قوشۇمچە قىممەت دەپ بۆلۈنۈشىدىن قەتئىينەزەر ، 12 سائەتلىك ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئىش كۈنىدە ھامان 6 شىللىڭلىق قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىلىدۇ . لېكىن ، ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ ئاشقانلىقى ئارقىسىدا ، ھەر كۈندىكى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى شۇنداقلا ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى 5 شىللىڭدىن 3 شىللىڭغا چۈشسە ، ئۇ ھالدا قوشۇمچە قىممەت 1 شىللىڭدىن 3 شىللىڭغا كۆپىيىدۇ . ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى تەكرار ھاسىل قىلىش ئۈچۈن ئەسلىدە 10 ئىش سائىتى كېتىدىغان بولسا ، ئەمدى 6 ئىش سائىتىلا كۇپايە قىلىدىغان بولىدۇ . قالغان 4 ئىش سائىتى قوشۇمچە ئەمگەك دائىرىسىگە قوشۇلىدۇ . دېمەك ، ئەمگەك ئۇنۇمدارلىقىنى ئۆستۈرۈش ئارقىلىق تاۋارنى ئەرزانلىتىش ھەمدە تاۋارنى ئەرزانلىتىش ئارقىلىق ئىشچىلارنىڭ ئۆزىنى ئەرزانلىتىش—كاپىتالنىڭ ئىچكى ئىنتىلىشى ۋە دائىملىق يۈزلىنىشىدۇر . (5)

(5) «سانائەتكە قارىتىلغان چەكلىمە بىرلا ۋاقىتتا ئەمەلدىن قالدۇرۇلىدىغان بولسا، ئىشچىلارنىڭ چىقىمى قانداق نىسبەتتە كېمەيسە، ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىمۇ شۇنداق نىسبەتتە كېمىيىدۇ.» («ئاشلىق



تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى كاپىتالىست تاۋارنىڭ مۇتلەق قىممىتىنىڭ ئۆزگىچە كۆڭۈل بۆلمەيدۇ . كۆڭۈل بۆلىدىغىنى تاۋار ئۆز ئىچىگە ئالغان ۋە بۇ تاۋار سېتىلغاندا رېئاللىشىدىغان قوشۇمچە قىممەتتىنلا ئىبارەت . قوشۇمچە قىممەتنىڭ رېئاللىشىشىنىڭ ئۆزى ئاۋانس قىممەتنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇشنى تەبىئىيلا ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ . چۈنكى نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئېشىشى بىلەن ئەمگەك ئۇنۇمدارلىقىنىڭ راۋاج تېپىشى ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ ، ھالبۇكى تاۋار قىممىتىنىڭ تۆۋەنلىشى بىلەن ئەمگەك ئۇنۇمدارلىقىنىڭ راۋاج تېپىشى تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ ، يەنى ، ئوخشاش بىر جەريان تاۋارنى ئەرزانلاشتۇرۇپ ، تاۋار ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەتنى ئۆستۈرۈۋېتىدىغان بولغاچقا ، بۇ ھال مۇنداق بىر سىرنى يەنى ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈنلا كۆڭۈل بۆلىدىغان كاپىتالىستنىڭ نېمە ئۈچۈن ھامان تاۋارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى تۆۋەنلىتىشكە ئىنتىلىدىغانلىقىنى ئېچىپ بېرىدۇ ؛ بۇ سىياسىي ئىقتىسادشۇناس ئاساسچىلىرىدىن بىرى بولغان كۇسناي مۇشۇ ئارقىلىق ئۆز مۇخالىپلىرىنى قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ كەلگەن ھەم ئۇلارمۇ ھازىرغىچە بۇنىڭغا جاۋاب بەرمەي كېلىۋاتقان شۇنداق بىر زىددىيەت . كۇسناي مۇنداق دەيدۇ :

ئېكسپورتىغا بېرىلىدىغان مۇكاپات پۇلنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش توغرىسىدا» 1753-يىل لوندون نەشرى، 7-بەت) «سانائەت مەنپەئەتى ئاشلىق ۋە بارلىق يېمەك-ئىچمەكلەرنىڭ ئىمكانقەدەر ئەرزان بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ؛ بۇلارنى قىممەتلەشتۈرىدىغانلىكى نەرسە مۇقەررەر ھالدا ئەمگەكنىمۇ قىممەتلەشتۈرۈۋېتىدۇ... سانائىتى چەكلەنمىگەن دۆلەتلەرنىڭ ھەممىسىدە يېمەكلىكنىڭ باھاسى مۇقەررەر ئەمگەك باھاسىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئەگەر تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرى ئەرزان بولسا، ئەمگەكنىڭ باھاسى جەزمەن تۆۋەنلەيدۇ.» (يۇقىرىقى كىتاب، 3-بەت) «ئىشلەپچىقىرىش كۈچى قانداق نىسبەتتە ئاشسا، ئىش ھەققىمۇ ئوخشاشلا شۇ نىسبەتتە كېمىيىدۇ. ماشىنا تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرىنى ئەرزانلاتقىنى بىلەن ئىشچىلارنىڭ ئۆزىنىمۇ ئەرزانلىتىدۇ.» («رىقابەت ۋە ھەمكارلىق ئاساسىدىكى پايدا-زىيان توغرىسىدىكى مۇكاپاتقا ئېرىشكەن بىر ماقالە» 1834-يىل لوندون نەشرى، 27-بەت)

«سىلەر سانائەت مەھسۇلاتلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشتا، ئۇنىڭغا زىيان-زەخمەت يەتمىسلا، چىقىمنى ياكى قىممەتكە توختايدىغان ئەمگەكنى قانچىكى تېجەپ قالغىلى بولسا، بۇ تېجەش شۇنچىلىك پايدىلىق بولىدۇ، چۈنكى شۇ ئارقىلىق مەھسۇلاتنىڭ باھاسىنى تۆۋەنلەتكىلى بولىدۇ، دەيسىلەر. شۇنداق تۇرۇغلۇق سىلەر يەنە ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق بارلىققا كەلگەن بايلىقنى ئىشلەپچىقىرىش ئۇلار ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى ئاشۇرۇشتىن ئىبارەت دەپ قارايسىلەر.» (6)

دېمەك، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا، ئەمگەكنى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى راۋاجلاندۇرۇش ئارقىلىق تېجەشتە (7) ھەرگىزمۇ ئىش كۈنىنى قىسقارتىش مەقسەت قىلىنمايدۇ. ئۇنىڭدا مۇئەييەن مىقداردىكى تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىشلا مەقسەت قىلىنىدۇ. ئىشچى ئۆز ئەمگىكىنىڭ ئۈنۈمدارلىق كۈچى ئاشقان چاغدا، بىر سائەتتە ئىلگىرىكىدىن مەسىلەن، 10 ھەسسە كۆپ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ھەر بىر تاۋارغا كېتىدىغان ئەمگەك ۋاقتى ئىلگىرىكىنىڭ $\frac{1}{10}$ ھەسسىگە توغرا كېلىدۇ، بۇ ھال ئۇنىڭ يەنىلا 12 سائەت ئىشلىشىگە ھەمدە 12 سائەت ئىچىدە 120 دانە تاۋار ئەمەس، 1200 دانە تاۋار ئىشلەپچىقىرىشىغا ھەرگىز

(6) كۇسناي «سودا ۋە قول سانائەتچىلەر ئەمگىكى توغرىسىدا سوئال-جاۋاب» 188-، 189-بەتلەر.

(7) «بۇ پۇرسەتپەرەسلەر ئۆزلىرى ھەق تۆلەش شەرت بولغان ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكىنى ئاجايىپ تېجەيدۇ.» (بىدائۇت «ئەمگەك قورالللىرىنى زور ئىشلەپچىقىرىشتىن كېلىپ چىققان سانائەت تېخنىكىسى ۋە سودىدىكى مونوپولۇق» 1828-يىل پارىژ نەشرى، 13-بەت) «كارخانا ئىگىسى ھامان ۋاقىت بىلەن ئەمگەكنى تېجەپ قېلىشقا تىرىشىدۇ.» («دۇگالد ستېۋارت ئەسەرلىرى»، سىرۋ خامىلتون تۈزگەن، 1855-يىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 8-توم «سىياسىي ئىقتىساد لېكسىيىسى» 318-بەت) «ئۇلار ‹كاپىتالىستلار›نىڭ كۆڭۈل بۆلىدىغىنى ئۆزلىرى ياللاپ ئىشلىتىۋاتقان ئىشچىلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى مۇمكىنقەدەر يۇقىرى ئۆستۈرۈش. ئۇلارنىڭ دىققەت-ئېتىبارى پۈتۈنلەي دېگۈدەك مۇشۇنداق ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى ئۆستۈرۈشكە قارىتىلغان.» (ر • جونس «خەلق سىياسىي ئىقتىساد تېكىستى» 3-توم، [39-بەت])



توسالغۇ بولالمايدۇ. ئۇنىڭ ئىش كۈنى ھەتتا يەنە ئۇزارتىلىشى مۇمكىن، ئۇ ئەمدى 14 سائەت ئىچىدە 1400 دانە تاۋار ئىشلەپچىقىرىدىغان بولۇشى مۇمكىن، ۋەھاكازا. شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ماك كۇللوخ، يۇر، سېنىيور ۋە شۇلارغا ئوخشاش ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئەسەرلىرىنىڭ بىر بېتىدە: كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى تەرەققىي قىلدۇردى، مۇشۇنداق تەرەققىيات تۈپەيلىدىن زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى قىسقاردى، ئىشچىلار بۇنىڭدىن مىننەتدار بولۇشى كېرەك دەپ يېزىلغان بولسا، كېيىنكى بىر بېتىدە يەنە: ئىشچىلار بۇ مىننەتدارلىقنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن كەلگۈسىدە ئەسلىدىكى 10 سائەت ئورنىغا 15 سائەت ئىشلىشى كېرەك دەپ يېزىلغان، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى راۋاجلاندۇرۇشتىن مەقسەت ئىش كۈنىنىڭ ئىشچىلار جەزمەن ئۆزى ئۈچۈن ئىشلەيدىغان قىسمىنى قىسقارتىش، شۇ ئارقىلىق ئىش كۈنىنىڭ يەنە بىر قىسمىنى ئىشچىلارنىڭ كاپىتالىستقا ھەقسىز ئىشلەپ بېرىدىغان قىسمىنى ئۇزارتىشتىن ئىبارەت. تاۋار ئەرزانلاشمىغان ئەھۋالدا، زادى بۇ نەتىجىگە قانچىلىك دەرىجىدە يەتكىلى بولىدىغانلىقىنى بىز تۆۋەندە نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ تۈرلۈك ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى تەكشۈرگەندە كۆرىمىز.

# 11-باب
# ھەمكارلىق

بىز شۇنى كۆرۈپ ئۆتتۇقكى، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئەمەلىيەتتە ئوخشاش بىر كاپىتال بىر ۋاقىتتا كۆپرەك ئىشچىلارنى ياللىغان، شۇ سەۋەبتىن ئەمگەك جەريانى ئۆز كۆلىمىنى كېڭەيتكەن ھەمدە كۆپرەك مىقداردا مەھسۇلات يارىتقان چاغدىلا باشلىنىدۇ[1]. سان جەھەتتىن كۆپرەك بولغان ئىشچىلار ئوخشاش زامان، ئوخشاش ماكاندا (ياكى ئوخشاش ئەمگەك مەيدانىدا) ئوخشاش خىلدىكى تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن، ئوخشاش بىر كاپىتالىستنىڭ قوماندانلىقىدا ئىشلەيدۇ، بۇ ــ تارىخي جەھەتتىن ئالغاندىمۇ، لوگىكا جەھەتتىن ئالغاندىمۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزىدىن ئالغاندا، ئالايلۇق، دەسلەپكى مەزگىلدىكى ئىشخانا قول سانائىتى ئوخشاش كاپىتالنىڭ بىرلا ۋاقىتتا بىرمۇنچە ئىشچىنى ياللايدىغانلىقىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسى قول سانائىتىدىن ھېچقانچە پەرقلەنمەيدۇ. كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسىدىكى ئۇستاملارنىڭ دۇكانلىرى كېڭەيتىلگەنلا بولىدۇ، خالاس.

دېمەك، دەسلەپتە پەقەت مىقدار جەھەتتىلا پەرق بولىدۇ. بىز شۇنى كۆرۈپ ئۆتتۇقكى، مەلۇم بىر كاپىتال تەرىپىدىن ھاسىل قىلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى بىر ئىشچى ۋۇجۇدقا

[1] مۇشۇ تومنىڭ 581-585-بەتلىرىگە قاراڭ. ــ تۈزگۈچىدىن



كەلتۈرگەن قوشۇمچە قىممەتنى بىرلا ۋاقىتتا ياللانغان ئىشچىلار سانىغا كۆپەيتكەنگە تەڭ بولىدۇ[1]. ئىشچىلارنىڭ سانىنىڭ ئۆزى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى ياكى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىنى قىلچىمۇ ئۆزگەرتەلمەيدۇ. يەنە كېلىپ، تاۋار قىممىتىنىڭ ھاسىل قىلىنىشى جەھەتتىن ئالغاندا، ئەمگەك جەريانىدىكى سۈپەت ئۆزگىرىشلىرىنىڭ ھەرقانداقىنىڭ ھېچ ئالاقىسى يوقتەك كۆرۈنىدۇ. بۇ قىممەتنىڭ خاراكتېرىدىن كېلىپ چىقىدۇ. ئەگەر 12 سائەتلىك بىر ئىش كۈنى 6 شىللىڭدە ئوبيېكتلاشسا، ئۇ ھالدا ئەنە شۇنداق 1200 ئىش كۈنى 6 شىللىڭ × 1200 دە ئوبيېكتلىشىدۇ. ئالدىنقى ئەھۋالدا، مەھسۇلات 12 ئىش سائىتىنى گەۋدىلەندۈرگەن بولسا، كېيىنكى ئەھۋالدا، 12×1200 ئىش سائىتىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ. قىممەت ھاسىل قىلىشتا كۆپ سانلىق بەلگىسى ھامان نۇرغۇن ئايرىم سانلارنىڭ يىغىندىسى بولىدۇ. شۇڭا قىممەت ھاسىل قىلىش نۇقتىسىدىن ئالغاندا، 1200 ئىشچى ئىشلەپچىقىرىشنى ئۆز ئالدىغا ئېلىپ بارسىمۇ، ياكى ئوخشاش بىر كاپىتالنىڭ قوماندانلىقىدا بىرلىشىپ ئېلىپ بارسىمۇ، بۇنىڭدىن ھېچقانداق پەرق كېلىپ چىقمايدۇ.

بىراق، مەلۇم چەك ئىچىدە يەنىلا ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇ. قىممەتتە ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي خاراكتېرلىك ئەمگەك، شۇنداقلا ئوتتۇرىچە ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىپادىسىدۇر. لېكىن ئوتتۇرىچە مىقدار باشتىن-ئاخىر ئوخشاش خىلدىكى نۇرغۇن ئوخشاش بولمىغان ئايرىم مىقدارلارنىڭ ئوتتۇرىچە سانى سۈپىتىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ھەرقايسى

[1] مۇشۇ تومنىڭ 574-بېتىگە قاراڭ. ــ تۈزگۈچىدىن

سانائەت تارماقلىرىدا ئايرىم ئىشچى، پېتر ياكى پاۋىل ئوتتۇرىچە ئىشچىلاردىن ئازدۇر-كۆپتۇر پەرقلىنىدۇ. ماتېماتىكىدا «پەرق» دەپ ئاتىلىدىغان بۇنداق شەخسىي پەرقلەر كۆپرەك ئىشچىلارنى بىر يەرگە توپلىغاندىلا ئۆزئارا خالاس قىلىنىپ يوق بولۇپ كېتىدۇ. مەشھۇر نەيراڭۋاز ۋە خوشامەتكوي ئېدموند بېرك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى بولۇپ تۇرغان چاغدىكى ئەمەلىي تەجرىبىلىرىگە ئاساسەن بەش ياللانما دېھقاندىن تەركىب تاپقان «مۇشۇنداق كىچىك قوشۇن» بولسىمۇ، ئەمگەكتىكى بارلىق شەخسىي پەرقلەرنىڭ يوق بولۇپ كېتىدىغانلىقىنىمۇ بىلىۋالغانىدى، دېمەك، خالىغان بىر بەش ياش ئەنگلىيىلىك ياللانما دېھقان بىللە ئىشلىگەندە باشقا ھەرقانداق بىر 5 ئەنگلىيىلىك ياللانما دېھقانغا ئوخشاشلا، ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ئوخشاش ئەمگەكنى ئورۇندايدۇ[8]. قانداقلا بولمىسۇن، شۇ نەرسە روشەنكى، بىر ۋاقىتتا ياللانغان ئادەم سانى كۆپرەك ئىشچىلارنىڭ ئومۇمىي ئىش كۈنىنى ئىشچىلارنىڭ سانىغا بۆلسەك، شۇ نەتىجىنىڭ ئۆزى بىر كۈنلۈك ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەك بولىدۇ. مەسىلەن، بىر ئىشچىنىڭ ئىش كۈنى 12 سائەت دەپ پەرەز قىلايلى. شۇنداق بولغاندا، بىر ۋاقىتتا ياللانغان 12

(8) «شۈبھىسىزكى، كىشىلەرنىڭ جىسمانىي كۈچى، ماھارىتى ۋە ئەمگەكچانلىقى سەۋەبىدىن، بىر ئادەمنىڭ ئەمگەك قىممىتى بىلەن يەنە بىر ئادەمنىڭ ئەمگەك قىممىتى ئوتتۇرىسىدا ناھايىتى زور پەرق بولىدۇ. لېكىن مەن تەپسىلىي كۆزىتىشىمگە ئاساسەن، شۇ نەرسىنى پۈتۈنلەي مۇئەييەنلەشتۈرەلەيمەنكى، ھەرقانداق بىر بەش ئادەمنىڭ ئورتاق ئەمگەك مىقدارى بىلەن مەن دېگەن ھېلىقىدەك ياشتىكى باشقا بەش ئادەمنىڭ ئەمگەك مىقدارى باراۋەر بولىدۇ. بۇ شۇنداق دېگەنلىككى، بۇ بەش ئادەمدىن بىرسى ياخشى ئىشچىغا خاس بارلىق ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە، يەنە بىرسى ناچار ئىشچى بولىدۇ، قالغان ئۈچى ئوتتۇراھال ئىشچى بولۇپ، ياخشى ئىشچىغا ياكى ناچار ئىشچىغا يېقىنلىشىدۇ. شۇڭلاشقا، بەش ئادەمدىن تەركىب تاپقان مۇشۇنداق كىچىك قوشۇن بولغان تەقدىردىمۇ، ھەرقانداق بەش ئادەم تەمىن ئېتەلەيدىغان بارلىق ئومۇمىي مىقدارنى سەزگىلى بولىدۇ.» (ئې • بېرك «نامراتلىق توغرىسىدىكى پىكىر ۋە تەپسىلاتلار» 15-، 16-بەتلەر) بۇنىڭدىن باشقا، كېتلېنىڭ ئوتتۇرىچە ئىندىۋىدۇئال توغرىسىدا يازغانلىرىغا قاراڭ[257].



ئىشچىنىڭ ئىش كۈنى 144 سائەتلىك ئومۇمىي ئىش كۈنى بولىدۇ، گەرچە بۇ 12 ئىشچىدىن ھەر بىرىنىڭ قىلغان ئەمگىكى ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەكتىن ئازدۇر-كۆپتۇر پەرق قىلسىمۇ، ھەر بىر ئىشچىنىڭ ئوخشاش بىر ئىشنى ئورۇنداش ئۈچۈن سەرپ قىلغان ۋاقتى كۆپرەك ياكى ئازراق بولسىمۇ، لېكىن ھەر بىر ئىشچىنىڭ ئىش كۈنى 144 سائەتلىك ئومۇمىي ئىش كۈنىنىڭ $\frac{1}{12}$ قىسمىغا توغرا كېلىدۇ، ئۇ ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە خاراكتېرگە ئىگە بولىدۇ. لېكىن، 12 ئىشچىنى ياللاپ ئىشلىتىۋاتقان كاپىتالىست ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئىش كۈنى 12 ئىشچىنىڭ ئومۇمىي ئىش كۈنى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولىدۇ. بۇ 12 ئىشچىنىڭ ھەمكارلىشىپ ئىشلىشىدىن ياكى ئۇلارنىڭ ئەمگەك جەھەتتىكى پۈتۈن ئالاقىسىنىڭ ئۇلارنىڭ بىر كاپىتالىست ئۈچۈنلا ئىشلەۋاتقانلىقىدا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ھەر بىر ئىشچىنىڭ ئىش كۈنى ھامان ئومۇمىي ئىش كۈنىنىڭ مۇناسىپ بىر قىسمىدىن ئىبارەت. ئەكسىچە، ئەگەر بۇ 12 ئىشچى ئىككىدىن بولۇپ بىر كىچىك خوجايىنغا ياللىنىپ ئىشلىگەن بولسا، ئۇ ھالدا بۇ ھەر بىر خوجايىننىڭ ئوخشاش قىممەت مىقدارىنى ھاسىل قىلىش-قىلالماسلىقى، شۇ ئارقىلىق ئومۇمىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش-ئاشۇرالماسلىقى تاسادىپىي بولىدۇ. بۇ يەردە شەخسىي پەرق كېلىپ چىقىدۇ، ئەگەر بىر ئىشچىنىڭ بىر خىل تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلغان ۋاقتى ئىجتىمائىي زۆرۈر ئىش ۋاقتىدىن كۆرۈنەرلىك ئېشىپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ شەخسىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى زۆرۈر ئىجتىمائىي ئەمگەك ۋاقتىدىن ياكى ئوتتۇرىچە ئەمگەك ۋاقتىدىن كۆرۈنەرلىك پەرقلىق بولسا، ئۇ ھالدا، ئۇنىڭ ئەمگىكىنى ئوتتۇرىچە ئەمگەك

دەپ قاراشقا بولمايدۇ ، ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئوتتۇرىچە ئەمگەك كۈچى دەپ قاراشقا بولمايدۇ . بۇنداق ئەمگەك كۈچى زادىلا سېتىلمايدۇ ئەمەس ، پەقەت ئەمگەك كۈچىنىڭ ئوتتۇرىچە قىممىتىدىن تۆۋەن باھادا سېتىلىدۇ . شۇڭلاشقا ئەمگەكنىڭ مۇئەييەن بىر ئەڭ تۆۋەن دەرىجىدىكى مەلىكىلىك دەرىجىسىنى ئالدىنقى شەرت قىلىش كېرەك ، كېيىن بىز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بۇنداق ئەڭ تۆۋەن دەرىجىنى ئۆلچەشنىڭ ئۇسۇلىنى تاپقانلىقىنى كۆرىمىز . [1] بىراق يەنە بىر تەرەپتىن ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئوتتۇرىچە قىممەت بويىچە تۆلىنىشىنىڭ شەرت بولۇشىغا قارىماي ، بۇ ئەڭ تۆۋەن دەرىجە ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن پەرق قىلىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، 6 كىچىك خوجايىندىن بەزىلىرى ئومۇمىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىدىن كۆپرەك پايدا ئالىدۇ ، بەزىلىرى ئۇنىڭدىن تۆۋەنرەك پايدا ئالىدۇ . بۇنداق پەرق پۈتكۈل جەمئىيەتتىن ئالغاندا ئۆزئارا بالانس بولۇپ كېتىدۇ ، لېكىن ئايرىم خوجايىن نۇقتىسىدىن ئالغاندا ئەھۋال بۇنداق بولمايدۇ . دېمەك ، ئايرىم ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۈچۈن ئېيتقاندا ، كاپىتالىست سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىشنى يولغا قويۇپ ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا نۇرغۇن ئىشچىلارنى ئىشقا سېلىپ ، شۇ ئارقىلىق ھەدېگەندىلا ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەككە تۇرنىكە بولغان چاغدىلا ، قىممەتنىڭ ئېشىش قانۇنىيىتى ئاندىن تولۇق ئەمەلگە ئاشىدۇ .[9]

(9) پروفېسسور روشېر ئەپەندى مۇنداق بىر ئىشنى سەزگەنلىكىنى داۋراڭ قىلىدۇ، پروفېسسورنىڭ خانىمى ياللىۋالغان بىر ئايال تىككۈچىنىڭ ئىككى كۈنلۈك ئەمگىكى، ئۇ ياللىۋالغان ئىككى ئايال تىككۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك ئەمگىكىدىن كۆپ بولغان. [258] بۇ پروفېسسور ئەپەندى بوۋاقلار بۆلۈمىدە تۇرۇپ ۋە ئاساسلىق شەخس—كاپىتالىست بولمىغان جايدا تۇرۇپ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى كۆزەتمەسلىكى كېرەك.

① مۇشۇ تومنىڭ 1018–1028-بەتلىرىگە قاراڭ . —تۈزگۈچىدىن



ئەمگەك ئۇسۇلى ئۆزگەرمىگەن تەقدىردىمۇ ، بىرلا ۋاقىتتا كۆپ سانلىق ئىشچىلارنى ئىشلىتىش نەتىجىسىدە ئەمگەك جەريانىنىڭ ماددىي شارائىتىدا ئىنقىلاب يۈز بېرىشى مۇمكىن . بىرمۇنچە ئادەم ئىش قىلىدىغان زاۋۇت بىنالىرى ، خام ئەشيا قاتارلىقلارنى ساقلايدىغان ئىسكىلاتلار ، بىرمۇنچە كىشىلەر بىرلا ۋاقىتتا ئىشلىتىشكە ياكى ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدىغان قاچىلاش ئەسۋابلىرى ، قورال-جابدۇق ، قاچا-قومۇش قاتارلىقلار ، قىسقىسى ، بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئەمدى ئەمگەك جەريانىدا ئورتاق ئىستېمال قىلىنىدۇ . بىر تەرەپتىن ، تاۋارنىڭ شۇ ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىستېمال قىممىتى مەلۇم بىر تېخىمۇ ئۈنۈملۈك پايدىلىنىش ئىمكانىيىتىگە ئېرىشكەنلىكى تۈپەيلىدىن ئۇلارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتى زادىلا ئاشمايدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئورتاق ئىشلىتىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ كۆلىمى چوڭىيىشى مۇمكىن . 20 دەستگاھى بار 20 توقۇمىچى ئىشچى ئىشلەيدىغان ئۆي ئىككى ياردەمچى ئېلىپ ئۆز ئالدىغا ئىشلەيدىغان بىر توقۇمىچىنىڭ ئۆيىدىن مۇقەررەركى كۆپ چوڭ بولىدۇ . لېكىن ، 20 كىشىلىك دۇكان سېلىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك ئىككى كىشىلىك دۇكاندىن 10نى سېلىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەكتىن ئاز بولىدۇ ، شۇڭا زور مىقداردا توپلانغان ۋە ئورتاق ئىشلىتىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى ئومۇمەن ئالغاندا ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ كۆلىمى ۋە ئۇنىڭ ئۈنۈمىگە قاراپ نىسبەت بويىچە ئېشىپ بېرىۋەرمەيدۇ . ئورتاق ئىشلىتىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ يەككە مەھسۇلاتقا كۆچۈرىدىغان قىممەت تەركىبىي قىسمىنىڭ ئازراق بولۇشىدىكى قىسمەن سەۋەب شۇكى ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى كۆچۈرىدىغان ئومۇمىي

قىممەت ئەينى بىر ۋاقىتتا كۆپرەك مىقداردىكى مەھسۇلاتقا تەقسىم قىلىنىدۇ، يەنە بىر قىسمەن سەۋەب، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قاتنىشىش قىممىتى تارقاق ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، مۇتلەقلەشتۇرۇپ ئېيتقاندا گەرچە چوڭراق بولسىمۇ، ئەمما ئۇلارنىڭ رولى دائىرىسىدىن قارىغاندا، نىسپىيلاشتۇرۇپ ئېيتقاندا ئازراق بولىدۇ. شۇڭا، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممەت تەركىبىي قىسمى تۆۋەنلەيدۇ، دېمەك، بۇ قىسمەن قىممەت مىقدارىنىڭ ئازىيىشىغا ئەگىشىپ، تاۋارنىڭ ئومۇمىي قىممىتىمۇ تۆۋەنلەيدۇ. ئۇنىڭ نەتىجىسى تاۋارلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئەرزان ئىشلەپچىقىرىلغاندا كېلىپ چىقىدىغان نەتىجىگە ئوخشاش بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلىتىش جەھەتتىكى بۇنداق تېجەش نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ ئەمگەك جەريانىدا ئورتاق ئىستېمال قىلغانلىقىدىنلا بولغان. نۇرغۇن كىشىلەر ھەمكارلىشىپ ئىشلەش جەھەتتىن ئەمەس، پەقەت ماكان جەھەتتىن زىچ بىرلەشكەن تەقدىردىمۇ، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىمۇ ئۆز ئالدىغا ئىشلەيدىغان مۇستەقىل ئەمگەكچىلەر ياكى كىچىك خوجايىنلارنىڭ تارقاق ھەمدە نىسپىيلاشتۇرۇپ ئېيتقاندا چىقىم كۆپ بولىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن پەرق قىلىپ، ئىجتىمائىي ئەمگەك شارائىتى ياكى ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي شارائىتى خاراكتېرىغا ئىگە بولىدۇ. قىسمەن ئەمگەك ۋاسىتىلىرى ھەتتا ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۆزىدىن ئىلگىرىلا مۇشۇنداق ئىجتىمائىي خاراكتېرگە ئېرىشكەن بولىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى تېجەشنى ئومۇمەن مۇنداق ئىككى جەھەتتىن تەكشۈرۈش كېرەك. بىر تەرەپتىن، ئۇ تاۋارنى ئەرزانلاشتۇرىدۇ ۋە شۇ ئارقىلىق ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى



تۆۋەنلىتىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۈتۈن ئاۋانسلانغان كاپىتالغا بولغان نىسبىتىنى يەنى كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسمى ۋە ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىنىڭ قىممىتىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتنى ئۆزگەرتىدۇ. كېيىنكى قىسمى مۇشۇ كىتابنىڭ 3-قىسىم 1-بۆلۈمىدە [259] مۇھاكىمە قىلىنىدۇ، مەسىلىنى بايان قىلىشتا باغلىنىش بولسۇن ئۈچۈن، بۇ يەردە ئالاقىدار نۇرغۇن مەسىلىمۇ شۇ بۆلۈمگە قالدۇرۇلدى. تەھلىلنىڭ تەرەققىياتى تەتقىقات ئوبيېكتىنى مۇشۇنداق ئايرىشنى تەلەپ قىلىدۇ ۋە بۇ ھال كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ روھىغا ئۇيغۇن كېلىدۇ. چۈنكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا ئەمگەك شارائىتلىرى مەلۇم بىر مۇستەقىل نەرسە سۈپىتىدە ئىشچىلار بىلەن زىتلىشىپ تۇرىدىغان بولغاچقا، ئەمگەك شارائىتلىرىنى تېجەشمۇ ئىشچىلار بىلەن مۇناسىۋەتسىز، شۇ سەۋەبتىن ئىشچىلارنىڭ شەخسىي ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقىنى ئۆستۈرۈش ئۇسۇلىدىن ئايرىلغان ئالاھىدە مەشغۇلات بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

نۇرغۇن ئادەم ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا، ياكى ئوخشاش بولمىغان ئەمما ئۆزئارا باغلىنىشلىق بولغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانلىرىدا پىلانلىق ھالدا بىللە ھەمكارلىشىپ ئىشلەيدۇ، بۇنداق ئەمگەك قىلىش شەكلى ھەمكارلىق دەپ ئاتىلىدۇ. (10)

ئاتلىق ئەسكەرلەر ليەنىنىڭ ھۇجۇم قىلىش كۈچى ياكى پىيادە ئەسكەرلەر تۇەنىنىڭ قارشىلىق كۆرسىتىش كۈچى بىلەن يالغۇز ئاتلىق ئەسكەرنىڭ تارقاق ئېلىپ بارغان ھۇجۇم قىلىش كۈچىنىڭ

(10) «Concours de forces» [«ھەمكارلىشىش»]. (دېستۇت دې تراسىي «ئىرادە ۋە ئۇنىڭ رولى توغرىسىدا» 80-بەت)

يىغىندىسى ياكى يالغۇز پىيادە ئەسكەرنىڭ تارقاق ئېلىپ بارغان قارشىلىق كۈچىنىڭ يىغىندىسى ئوتتۇرىسىدا ماھىيەتلىك پەرق بولىدۇ، ئوخشاشلا، يالغۇز ئەمگەكچى كۈچىنىڭ مېخانىك يىغىندىسى بىلەن ئايرىپ بولمايدىغان بىر ئىشنى (مەسىلەن، ئېغىرلىق كۆتۈرۈش، چىغرىق ئايلاندۇرۇش، يولدىكى توسالغۇلارنى تازىلاش قاتارلىقلاردا) نۇرغۇن ئادەم قولى بىلەن بىرلا ۋاقىتتا بىرلىكتە ئورۇنلىغاندا جارى قىلدۇرغان ئىجتىمائىي كۈچ ئوتتۇرىسىدا ماھىيەتلىك پەرق بولىدۇ.[(11)] بۇ يەردە بىرلەشمە ئەمگەكنىڭ ئۈنۈمىگە ياكى يەككە ئادەمنىڭ ئەمگىكى بىلەن ھەرگىز ئېرىشكىلى بولمايدۇ، ياكى ناھايىتى ئۇزاق ۋاقىتتىلا ئېرىشكىلى بولىدۇ ۋە ياكى ناھايىتى كىچىك دائىرىدىلا ئېرىشكىلى بولىدۇ. بۇ يەردە گەپ ھەمكارلىق ئارقىلىق يەككە ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى ئۆستۈرۈش ئۈستىدىلا ئەمەس، بەلكى بىر خىل ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى ۋۇجۇدقا چىقىرىش ئۈستىدە كېتىۋاتىدۇ، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ ئۆزى مۇقەررەركى كوللېكتىپ كۈچ بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.[(11a)]

بىر مۇنچە كۈچنىڭ قوشۇلۇپ بىر ئومۇمىي كۈچكە ئايلىنىشى تۈپەيلىدىن ھاسىل بولىدىغان يېڭى كۈچ ئۈستىدە ھازىرچە ئېغىز ئاچماي تۇرايلى. زور كۆپ ساندىكى ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىدە

(11) «ناھايىتى ئاددىي ۋە ئايرىۋېتىشكە بولمايدىغان نۇرغۇن خىزمەتلەر باركى، ئۇنى نۇرغۇن ئادەمنىڭ ھەمكارلىقى بولمىسا ئورۇندىغىلى بولمايدۇ. مەسىلەن، بوغان لىمنى ھارۋىغا ئېلىش... قىسقىسى، ئوخشاش بىر ۋاقىتتا بىر-بىرىدىن ئايرىۋەتكىلى بولمايدىغان، نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا ياردىمىسىز بىر ۋاقىتتا ئورۇندىغىلى بولمايدىغان ئىشلارنىڭ ھەممىسى شۇنداق خىزمەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.» (ئې • گ • ۋاكفېلد «مۇستەملىكە سەنئىتى توغرىسىدا» 1819-يىل لوندون نەشرى، 168-بەت)

(11a) «بىر توننا ئېغىرلىقتىكى نەرسىنى بىر ئادەم كۆتۈرەلمەيدۇ، 10 ئادەم پۈتۈن كۈچىنى سەرپ قىلغاندىلا ئاران كۆتۈرەلەيدۇ، ئەمما 100 ئادەمنىڭ ھەر بىرى بىر بارمىقىچىلىك كۈچ ئىشلەتسىلا كۆتۈرەلەيدۇ.» (جون بېللېرس «ئەمگەك ئىنستىتۇتىنى قۇرۇش توغرىسىدا تەكلىپ» 1696-يىل لوندون نەشرى، 21-بەت)



ئىجتىمائىي ئالاقىنىڭ ئۆزىلا رىقابەت ۋە ئۆزىگە خاس كۈچنىڭ ئۇرغۇپ چىقىشىغا سەۋەب بولۇش تۈپەيلىدىن ھەر بىر ئادەمنىڭ شەخسىي خىزمەت ئۈنۈمى ئۆستۈرۈلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، 12 ئادەم بىللە ئىشلەپ 144 سائەتلىك ئىش كۈنىدە ئىشلەپچىقارغان ئومۇمىي مەھسۇلات ھەرقايسى 12 سائەتتىن ئىشلەيدىغان 12 يەككە ئەمگەكچىگە قارىغاندا ياكى 12 كۈن ئۇدا ئىشلەيدىغان بىر ئەمگەكچىگە قارىغاندا خېلى كۆپ بولىدۇ.[(12)] بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، ئادەم خۇددى ئارىستوتېل ئېيتقاندەك، تۇغما سىياسىي ھايۋان[(13)] بولمىغاندىمۇ، تەبىئىيكى، قانداقلا بولمىسۇن ئىجتىمائىي ھايۋاندۇر.

گەرچە نۇرغۇن ئادەم بىر ئىشنى ياكى ئوخشاش خىلدىكى ئىشنى بىرلا ۋاقىتتا ھەمكارلىشىپ ئورۇنلىغان بولسىمۇ، لېكىن ھەر بىر ئادەمنىڭ شەخسىي ئەمگىكى ئومۇمىي ئەمگەكنىڭ بىر

(12) «بۇ چاغدا، ئوخشاش بىر مىقداردىكى ئەمگەكچىنى 10 ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىنىڭ ھەرقايسى 30 ئاكر يەردە ئىشلەتكەندە ئەمەس، بىر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى 300 ئاكر يەردە ئىشلەتكەن چاغدا، ياللانما ئىشچىنىڭ نىسپىي سانى كۆپرەك بولغانلىقى تۈپەيلىدىن ئەۋزەللىك كۆرۈلىدۇ. ئەمەلىي تەجرىبىگە ئىگە كىشىلەردىن باشقىلارنىڭ بۇنداق ئەۋزەللىكنى تونۇپ يېتىشى ئاسانغا چۈشمەيدۇ. كىشلەر تەبىئىي ھالدا 3:12 = 1:4 گە دەپ قارايدۇ؛ لېكىن ئەمەلىي ئەھۋال ھەرگىز ئۇنداق بولمايدۇ، چۈنكى يىغىم-تېرىم مەزگىلىدە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نۇرغۇن ئالدىراش خىزمەتلەردە، نۇرغۇن ئەمگەك كۈچى بىرلەشتۈرۈلسە ئېخمۇ ئوبدان، ئېخمۇ تېز ئىشلىگىلى بولىدۇ. مەسىلەن، ھوسۇل يىغىش ۋاقتىدا، ئىككى ھارۋىكەش، ئىككى يۈك قاچىلىغۇچى، ئىككى يەتكۈزۈپ بەرگۈچى، ئىككى يىغىپ تۇرغۇچى بولسا، قالغانلار ئاشلىق دۆۋىلاش ياكى خامان ئىشلىرىغا ئورۇنلاشتۇرۇلسا، ئۇلارنىڭ بىللە ئىشلەپ پۈتتۈرگەن ئىشى شۇنچىلىك كۆپ سانلىق كىشىلەرنىڭ گۇرۇپپىلارغا بۆلۈنۈپ ئايرىم ھالدا ھەرقايسى دېھقانچىلىق مەيدانىدا ئىشلەپ پۈتتۈرگەن ئىشىدىن بىر ھەسسە كۆپ بولىدۇ.» ([ج • ئاباسنوت] «نۆۋەتتىكى ئاشلىق باھاسى بىلەن دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ كۆلمى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئۈستىدە تەتقىقات»، بىر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىنىڭ ئەسىرى، 1773-يىل لوندون نەشرى، 7-، 8-بەتلەر)

(13) ئېنىق قىلىپ ئېيتقاندا، ئارىستوتېلنىڭ تەبىرى مۇنداق: ئادەم تۇغما شەھەر ئاھالىسى.[260] خۇددى فرانكلىننىڭ ئادەم قورال ياسىغۇچى ھايۋاندۇر دېگەن تەبىرىنىڭ ئامېرىكا جەمئىيىتىنىڭ خۇسۇسىيىتىدىن دېرەك بەرگىنىدەك، بۇ تەبىرمۇ كلاسسىك قەدىمىي دەۋر خۇسۇسىيىتىدىن دېرەك بېرىدۇ.

قىسمى سۈپىتىدە ، يەنىلا ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۆزىنىڭ ئوخشاش بولمىغان باسقۇچلىرىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ . ھەمكارلىشىش تۈپەيلىدىن ئەمگەك ئوبيېكتى بۇ باسقۇچلاردىن تېخىمۇ تېز ئۆتىدۇ . مەسىلەن ، تامچىلار قاتار تىزىلىپ ، خىشنى تاختىپەرنىڭ تېگىدىن ئۈستىگە يەتكۈزۈپ بېرىدىغان چاغدا ، گەرچە ھەممە ئادەم ئوخشاش بىر ئىشنى قىلغان بولسىمۇ ، لېكىن بۇ يەككە مەشغۇلات بىر ئومۇمىي مەشغۇلاتنىڭ ئۈزلۈكسىز قىسمىنى ھاسىل قىلىپ ، ھەر بىر خىش ئەمگەك جەريانىدا جەزمەن ئۆتىدىغان ھەر بىر ئالاھىدە باسقۇچقا ئايلىنىدۇ . شۇڭا ، خىشنى بارلىق ئەمگەكچى مەسىلەن ، 24 قولىدىن ئۆتكۈزۈش ئارقىلىق توشۇش يەككە ئەمگەكچىنىڭ ئىككى قولى بىلەن تاختىپەردىن بىر چىقىپ ، بىر چۈشۈپ توشۇغىنىغا قارىغاندا تېز بولىدۇ . [14] ئەمگەك ئوبيېكتى قىسقىراق ۋاقىت ئىچىدە ئوخشاش ماكاندىن ئۆتىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئالايلۇق ، ئەگەر بىر بىنا بىرلا ۋاقىتتا ھەر تەرەپتىن تۇتۇش قىلىنىپ قۇرۇلۇشقا باشلىغاندا ، ھەمكارلاشقۇچىلار ئەينى بىر ئىشنى ياكى ئوخشاش خىلدىكى ئىشنى قىلغان بولسىمۇ ، بۇ ئەمگەك بىرلەشمە ئەمگەك بولىدۇ . 144 سائەتلىك بىرلەشمە ئىش كۈنىدە ماكان جەھەتتىن ئەمگەك ئوبيېكتى ھەر تەرەپتىن پىششىقلاپ ئىشلىنىلىدۇ ، چۈنكى بىرلەشكەن ئەمگەكچى ياكى ئومۇمىي ئەمگەكچىنىڭ ئالدىنقى تەرىپىدىمۇ ، ئارقا تەرىپىدىمۇ كۆز

(14) «ئۇنىڭدىن باشقا شۇنى مۇئەييەنلەشتۈرۈش شەرتكى، بۇنداق قىسمەن ئىش تەقسىماتى ئەمگەكچىلەر ئوخشاش ئىشنى قىلغان چاغدىمۇ يولغا قويۇلىدۇ. مەسىلەن، تامچىلار خىشنى قولدىن قولغا ئۆتكۈزۈپ تاختىپەرنىڭ ئۈستىگە چىقىرىدۇ، گەرچە ئۇلار ئوخشاش بىر ئىشنى قىلىۋاتقان بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار ئارىسىدا يەنىلا بىر ئىش تەقسىماتى بولىدۇ، بۇنداق ئىش تەقسىماتى شۇنىڭدا ئىپادىلىنىدۇكى، ئۇلارنىڭ ھەرقايسىسى خىشنى مەلۇم ئارىلىققا يەتكۈزۈپ بېرىدۇ، ئۇلار بىرلىكتە خىشنى مەلۇم ئورۇنغا يەتكۈزۈپ بېرىدۇ، بۇ ھەر بىر ئادەمنىڭ ئۆز ئالدىغا خىشنى تاختىپەرگە چىقارغىنىغا قارىغاندا كۆپ تېز بولىدۇ.» (ف • سكاربېك «ئىجتىمائىي بايلىق نەزەرىيىسى» 1839-يىل پارىژ 2-نەشرى، 1-توم، 97 -، 98-بەتلەر)



ۋە قول بار ، مەلۇم دەرىجىدە ئۇلار ھەممىگە قادىر . شۇنداق قىلىپ ، 144 سائەتلىك بىرلەشمە ئىش كۈنىدە ئومۇمىي مەھسۇلاتنى ئورۇنداش پەقەت بىرقەدەر بىر تەرەپلىمە ھالدا ئەمگەك ئوبيېكتىنى پىششىقلايدىغان ، كۆپىنچە يەككە ئىشلەيدىغان 12 ئەمگەكچىنىڭ 12 سائەتلىك ئىش كۈنىدە تەييارلىغان مەھسۇلاتىدىن كۆپ تېز بولىدۇ . مەھسۇلاتنىڭ ئوخشاش بولمىغان ماكان قىسمى شۇنىڭ بىلەن تەڭ يېتىلىدۇ .

بىزنىڭ شۇنى ئالاھىدە كۆرسىتىپ ئۆتۈشىمىزدىكى سەۋەب ، بىر-بىرىنى تولۇقلايدىغان نۇرغۇن ئەمگەكچى ئەينى بىر ئىشنى ياكى بىر خىلدىكى ئىشنى قىلىدۇ ، چۈنكى ئورتاق ئەمگەكنىڭ بۇنداق ئەڭ ئاددىي شەكلى ئەڭ راۋاج تاپقان ھەمكارلىق ھالىتىدىمۇ زور رول ئوينايدۇ . ئەگەر ئەمگەك جەريانى مۇرەككەپ بولسا ، نۇرغۇن ئادەم ئورتاق ئىشلەيدىغان بولسىلا ، ئوخشاش بولمىغان مەشغۇلاتنى ئوخشاش بولمىغان ئادەمگە تەقسىم قىلىپ ، بۇ مەشغۇلاتنى بىرلا ۋاقىتتا ئېلىپ بارغىلى بولىدۇ . شۇنداق قىلىپ ئومۇمىي مەھسۇلاتنى تەييارلاش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتقىلى بولىدۇ . [15]

نۇرغۇن ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ ھەممىسىدە جىددىي پەيتلەر ، يەنى ئەمگەك جەريانىنىڭ خاراكتېرىنىڭ ئۆزى بەلگىلەيدىغان مەلۇم پەيتلەر بولىدۇ ، بۇ پەيت ئىچىدە مەلۇم ئەمگەك نەتىجىسىگە ئېرىشىش شەرت . مەسىلەن ، بىر پادا قوينىڭ

(15) «ئەگەر مۇرەككەپ بىر ئەمگەكنى ئورۇنداش لازىم بولسا، ئۇ ھالدا بىر ۋاقىتتا تۈرلۈك ئىشلارنى ئورۇنداش شەرت. بۇنىڭدا بىر ئادەم بىر ئىشنى، يەنە بىر ئادەم يەنە بىر ئىشنى قىلىدۇ، ھەممەيلەن بىر بولۇپ بىر ئادەمنىڭ تىرىشچانلىقى بىلەن ھەرگىز يەتكىلى بولمايدىغان نەتىجىگە ئېرىشىدۇ. بېلىق تۇتۇشتا بىر ئادەم قېيىق ھەيدەيدۇ، يەنە بىر ئادەم رولنى باشقۇرىدۇ، ئۈچىنچى ئادەم تور تاشلايدۇ ياكى بېلىق تۇتىدۇ، بۇنداق ھەمكارلىق بولمىسا، نەتىجىگە ئېرىشكىلى بولمايدۇ.» (دېستۇت دې تراسىي «ئىرادە ۋە ئۇنىڭ رولى توغرىسىدا» 78-بەت)

يۇڭنى قىرقىش ياكى بىرقانچە موركاننىڭ ئاشلىقىنى يىغىۋېلىش لازىم بولغان مۇشۇنداق ئەھۋالدا، مەھسۇلاتنىڭ سانى ۋە سۈپىتى مۇشۇ مەشغۇلاتنىڭ مەلۇم بىر ۋاقىتتا باشلانغان-باشلانمىغانلىقىغا ھەمدە مەلۇم بىر ۋاقىتتا ئاياغلاشقان-ئاياغلاشمىغانلىقىغا باغلىق بولىدۇ. بۇ يەردە ئەمگەك جەريانىنىڭ ئىگىلەيدىغان ۋاقتى مەسىلەن، خۇددى پاللاس بېلىقىنى تۇتۇشتىكىدەك ئالدىن بەلگىلەنگەن بولىدۇ. بىر ئادەم بىر كۈندىن بىر ئىش كۈننى مەسىلەن، 12 سائەتنىلا چىقىرىۋالالايدۇ، لېكىن، ئالايلۇق، ھەمكارلاشقان 100 ئادەم 12 سائەتلىك بىر ئىش كۈننى 1200 سائەتلىك ئىش كۈنىگە كېڭەيتەلەيدۇ. ئەمگەك مۇددىتىنىڭ قىسقىلىقىنى ھەل قىلغۇچ پەيتتە ئىشلەپچىقىرىش مەيدانىغا قاتناشتۇرۇلىدىغان غايەت زور ئەمگەك مىقدارى بىلەن تولۇقلىغىلى بولىدۇ. بۇ يەردە، ئۆز ۋاقتىدا نەتىجىگە ئېرىشىش-ئېرىشەلمەسلىك بىرلا ۋاقىتتا نۇرغۇن بىرلەشمە ئىش كۈندىن پايدىلانغان-پايدىلانمىغانلىقىغا باغلىق بولىدۇ، نەتىجىنىڭ چوڭ-كىچىك بولۇشى ئەمگەكچىلەر سانىنىڭ كۆپ-ئازلىقىغا باغلىق بولىدۇ، لېكىن ئادەم سانى ھامان ئوخشاش ئۇزاق ۋاقىتتا ئوخشاش ئۈنۈمگە ئېرىشىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان يەككە ئەمگەكچىلەر سانىدىن ئاز بولىدۇ.[16] مۇشۇنداق ھەمكارلىقنىڭ كەمچىل بولغانلىقىدىن، ئامېرىكىنىڭ غەربىي قىسمىدا ھەر يىلى نۇرغۇن ئاشلىق زىيانغا ئۇچراۋاتىدۇ، ئەنگلىيىنىڭ ھۆكۈمرانلىقى كونا كوممۇنىنى بۇزۇپ تاشلىغان شەرقىي ھىندىستان رايونلىرىدا ھەر

(16) «جەددىي پەيتتە بۇ ئىشنى «دېھقانچىلىق ئەمگىكى» ئورۇنداشنىڭ ئۈنۈمى تېخىمۇ زور بولىدۇ.» ([ج • ئاباسنوت] «نۆۋەتتىكى ئاشلىق باھاسى بىلەن دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ كۆلىمى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئۈستىدە تەتقىقات» 7-بەت) «دېھقانچىلىقتا ۋاقىت ئامىلىدىنمۇ مۇھىم ئامىل بولمايدۇ.» (لېبىگ «دېھقانچىلىققا دائىر نەزەرىيە ۋە ئەمەلىيەت» 1856-يىل نەشرى، 23-بەت)



يىلى ناھايىتى كۆپ پاختا زىيانغا ئۇچراۋاتىدۇ.[17]

بىر تەرەپتىن، ھەمكارلىشىش ئەمگەكنىڭ ماكان دائىرىسىنى كېڭەيتىدۇ، شۇڭا، بەزى ئەمگەك جەريانى ئەمگەك ئوبيېكتىنىڭ ماكاندىكى باغلىنىشى تۈپەيلىدىن ھەمكارلىشىشنى تەلەپ قىلىدۇ. مەسىلەن، سۇنى چىقىرىۋېتىش، توغان ياساش، يەر سۇغىرىش، قانال قېزىش، يول ياساش، رېلىس ياتقۇزۇش ۋەھاكازالاردا ھەمكارلىشىش زۆرۈر. يەنە بىر تەرەپتىن، ھەمكارلىشىش ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىگە سېلىشتۇرغاندا ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىنى ماكان جەھەتتىن نىسپىي ھالدا تارايتىشقا ئىمكان بېرىدۇ. ئەمگەكنىڭ تەسىر دائىرىسىنىڭ كېڭىيىشى بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇنىڭ ماكان دائىرىسىنىڭ بۇنداق تارىيىشى نەتىجىسىدە ئۈنۈمسىز خىراجەت (faux frais) تېجىلىپ قالىدۇ، بۇنداق تارىيىش ئەمگەكچىلەرنىڭ بىر يەرگە مەركەزلىشىشى، تۈرلۈك ئەمگەك جەريانلىرىنىڭ يېقىنلىشىشى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ بىر يەرگە توپلىنىشىدىن كېلىپ چىقىدۇ.[18]

(17) «كىشىلەر چەتكە ئەمگەكچى چىقىرىشتا دۇنيادىكى باشقا ھەرقانداق دۆلەتتىن (ئېھتىمال جۇڭگو بىلەن ئەنگلىيە بۇنىڭ سىرتىدا بولسا كېرەك) كۆپ بولغان دۆلەتتە باشقا بىر خىل بالانىڭ يۈز بەرگەنلىكىنى، يەنى پاختا يىغىۋېلىش ئۈچۈن يېتەرلىك مىقداردا ئەمگەك كۈچى تاپالماي قېلىشتەك بالانىڭ يۈز بەرگەنلىكىنى تەسەۋۋۇر قىلالماسلىقى مۇمكىن. بۇنىڭ نەتىجىسىدە پاختىنىڭ ناھايىتى زور بىر قىسمى يىغىۋېلىنماي قالىدۇ، قالغان بىر قىسمى يەرگە تۆكۈلۈپ كېتىدۇ، كېيىن يىغىۋالسىمۇ بۇنىڭ رەڭگى تەبىئىيلا ئۆڭۈپ كەتكەن، بىر قىسمى چىرىپ كەتكەن. مۇۋاپىق پەسىلدە ئادەم كۈچى يېتىشمىگەنلىكتىن، پاختا بېغۇچىلار ئەمەلىيەتتە ناھايىتى زور بىر قىسىم پاختىدىن زىيان تارتىشقا مەجبۇر بولىدۇ، ھالبۇكى ئەنگلىيە بۇ پاختىغا تازا كۆز تىكىپ تۇرغاندى.» («بېنگال ئېلانى. چوڭ قۇرۇقلۇق مۇھىم خەۋەرلىرى قوش ئايلىق ژۇرنال» 1861-يىل 7-ئاينىڭ 22-كۈنى)

(18) «تېرىقچىلىق تەرەققىي قىلغانلىقى تۈپەيلىدىن، ئىلگىرى 500 ئاكر يەرگە تارقاق ئىشلىتىلگەن ئارلىق كاپىتال ۋە ئەمگەك (ئېھتىمال ئۇنىڭدىنمۇ جىقراق)، ئەمدى 100 ئاكر يەرنى تۈجۈپىلەپ ئىشلەش ئۈچۈن مەركەزلىشىدۇ.» گەرچە «ئىشلىتىلگەن كاپىتال مىقدارى بىلەن ئەمگەك مىقدارىغا سېلىشتۇرغاندا، ماكان قىسقارغان بولسىمۇ، لېكىن ئىلگىرىكى يەككە مۇستەقىل ئىشلەپچىقارغۇچى ئىگىلىگەن دائىرىگە ياكى

بىرلەشمە ئىش كۈنىدە ئوخشاش مىقداردىكى يەككە ئىشلەيدىغان شەخسىي ئىش كۈنىنىڭ يىغىندىسىغا قارىغاندا تېخىمۇ كۆپ ئىستېمال قىممىتىنى يارىتىشلى ۋە شۇ ئارقىلىق مەلۇم ئۈنۈم هاسىل قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىقلى بولىدۇ. بىرلەشمە ئىش كۈنى مۇئەييەن ئەهۋال ئاستىدا ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى قانداق يوللار بىلەن ئاشۇرغان بولمىسۇن، ئۇ ئەمگەكنىڭ مېخانىك كۈچىنى ئاشۇرۇش، مۇشۇنداق كۈچنىڭ ماكاندىكى تەسىر دائىرىسىنى كېڭەيتىش، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىگە سېلىشتۇرغاندا ئەكسىچە ئىشلەپچىقىرىش مەيدانىنى نىسپىي هالدا ماكان جەهەتتىن تارايتىش، جىددىي مەزگىلدە قىسقا مۇددەت ئىچىدە زور مىقداردا ئەمگەكنى ئىشقا سېلىش، شەخسلەرنىڭ رىقابەتكە بولغان ئىنتىلىشىنى قوزغاش ۋە ئۇلارنىڭ زېهنىي كۈچىنى ئۇرغۇتۇش، نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ ئوخشاش خىلدىكى مەشغۇلاتىنى ئۈزلۈكسىزلىككە ۋە كۆپ تەرەپلىمىلىككە ئىگە قىلىش، ئوخشاش بولمىغان مەشغۇلاتنى بىرلا ۋاقىتتا ئېلىپ بېرىپ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئورتاق ئىشلىتىش يولى بىلەن تېجەش مەقسىتىگە يېتىش، شەخسىي ئەمگەكنى ئوتتۇرىچە ئىجتىمائىي ئەمگەك خاراكتېرىغا ئىگە قىلىش يولى بىلەن ئىشقا ئاشۇرۇلغان بۇ ئەهۋاللارنىڭ هەممىسىدە بىرلەشمە ئىش كۈنىنىڭ ئالاهىدە ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ياكى ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بولۇپ قالىدۇ. بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش كۈچى هەمكارلىشىشنىڭ ئۆزىدىن هاسىل

تېرىلغۇ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ دائىرىسىگە سېلىشتۇرغاندا، ئىشلەپچىقىرىش دائىرىسى كېڭەيدى.» (ر • جونس «بايلىق تەقسىماتى توغرىسىدا»، «يەر ئىجارىسى»، 1831-يىل لوندون نەشرى، 190-، 191-، 199-، 200-بەتلەر)



بولىدۇ، ئەمگەكچىلەر پىلانلىق هالدا باشقىلار بىلەن بىرلىشىپ ئىشلەش جەريانىدا، ئۆزىنىڭ شەخسىي چەكلىمىسىدىن قۇتۇلىدۇ هەمدە ئۆزىنىڭ تۇغما ئىقتىدارىنى جارى قىلدۇرىدۇ.[19]

ئەگەر ئەمگەكچىلەر بىللە بولمىغانلىقتىن ئورتاق خىزمەتكە بىۋاستە كىرىشەلمىسە، ئەمگەكچىلەرنىڭ مەلۇم بىر ماكانغا توپلىنىشى ئۇلارنىڭ هەمكارلىقى ئۈچۈن شەرت بولسا، ئۇ هالدا، ئوخشاش بىر كاپىتال، ئوخشاش بىر كاپىتالىست ئىشچىلارنى بىرلا ۋاقىتتا ياللىمىسا، يەنى ئۇلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنى بىرلا ۋاقىتتا سېتىۋالمىسا، بۇ ياللانما ئىشچىلار هەمكارلىشالمايدۇ. شۇڭا، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا يىغىلىشتىن بۇرۇن، بۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئومۇمىي قىممىتى ياكى ئىشچىنىڭ بىر كۈن، بىر هەپتە ۋەهاكازا ئۈچۈن ئالىدىغان ئىش هەققىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى كاپىتالىستنىڭ يانچۇقىدا يىغىلغان بولۇشى كېرەك. 300 ئىشچىغا گەرچە پەقەت بىر كۈنلۈك ئۈچۈن بولسىمۇ بىر قېتىمدىلا هەق تۆلەش ئۈچۈن، بىر يىلدا هەپتە-هەپتە بويىچە ئاز مىقداردىكى ئىشچىغا هەق تۆلەشكە قارىغاندا تېخىمۇ كۆپ كاپىتال تۆلەشكە توغرا كېلىدۇ. دېمەك، هەمكارلاشقان ئىشچىلارنىڭ ياكى هەمكارلىشىشنىڭ كۆلىمى ئالدى بىلەن ئايرىم كاپىتالىستنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن قانچىلىك كاپىتال چىقىم قىلالايدىغانلىقىغا، شۇنىڭدەك هەربىر كاپىتالىستنىڭ قانچىلىك كۆلەمدە نۇرغۇن ئىشچىنى تەمىن

(19) «يەككە ئادەمنىڭ كۈچى ناهايىتى ئاز بولىدۇ، لېكىن بۇ ئاز كۈچلەرنىڭ بىرلەشتۈرۈلۈشىدىن هاسىل بولغان ئومۇمىي كۈچ ئەنە شۇ قىسمەن كۈچلەرنىڭ يىغىندىسىغا قارىغاندا زور بولىدۇ، شۇڭا كۈچلەرنى بىرلەشتۈرۈش بىلەنلا ۋاقىتنى قىسقارتقىلى ۋە ئاشۇ كۈچلەر تەسىر پەيدا قىلىدىغان ماكاننى كېڭەيتكىلى بولىدۇ.» (ژ • ر • كاللىنىڭ پ • ۋېررى يازغان «سىياسىي ئىقتىساد هەققىدە تەتقىقات»قا قوشقان ئىزاهى، «ئىتالىيە ئاتاقلىق سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ ئەسەرلەر توپلىمى. هازىرقى زامان قىسمى»غا بېسىلغان، 15-توم، 196-بەت)

ئىپتەلگۈدەك تۈرمۇش ۋاستىلىرىغا ئىگە بولغانلىقىغا باغلىق بولىدۇ .

بۇ ئەھۋال ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىمۇ شۇنداق بولىدۇ ، ئۆزگەرمەس كاپىتالدىمۇ شۇنداق بولىدۇ . خام ئەشيانىڭ چىقىم قىلىنىشىنى ئالايلۇق ، 300 ئىشچى ياللىغان كاپىتالىستنىڭ چىقىمى ، 10 دىن ئىشچى ياللىغان 30 كاپىتالىستنىڭ ھەرقايسىسىغا قارىغاندا 30 ھەسسە كۆپ چىقىم قىلىدۇ . دۇرۇس ، ئورتاق ئىشلىتىلىدىغان ئەمگەك ۋاستىلىرى قىممەت مىقدارى جەھەتتىمۇ ، ماددىي مىقدار جەھەتتىمۇ ياللانغان ئىشچىلارنىڭ سانى بويىچە ئوخشاش دەرىجىدە ئاشمايدۇ ، لېكىن ئۇ ھەر ھالدا خېلى روشەن ئاشىدۇ . دېمەك ، خېلى زور مىقداردىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئايرىم كاپىتالىستنىڭ قولىغا توپلىنىشى ياللانما ئىشچىلارنىڭ ھەمكارلىشىشىدىكى ماددىي شەرت ، يەنە كېلىپ ھەمكارلىشىشنىڭ دائىرىسى ياكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى ئەنە شۇنداق توپلىنىش دەرىجىسىگە باغلىق بولىدۇ .

دەسلەپتە ، يېتەرلىك ئىشچىلار سانىنىڭ شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىدىغان ئىشچىلار سانىنىڭ بولۇشى ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ھاسىل قىلغان يېتەرلىك قوشۇمچە قىممەت سانىنىڭ بولۇشى نەتىجىسىدە ياللىغۇچىنىڭ ئۆزىنى جىسمانىي ئەمگەكتىن ئازاد قىلىش ، كىچىك خوجايىنلارنى كاپىتالىستقا ئايلاندۇرۇش ، شۇنىڭ بىلەن كاپىتالىستىك مۇناسىۋەتنى شەكىل جەھەتتىن تۇرغۇزۇش ئۈچۈن مەلۇم ئەڭ تۆۋەن چەكتىكى يەككە كاپىتالنىڭ بولۇشى زۆرۈر بولىدۇ . [1] ئەمدى ، بۇ ئەڭ تۆۋەن چەك نۇرغۇن تارقاق ۋە بىر-بىرىگە باغلانمايدىغان يەككە ئەمگەك

1) مۇشۇ تومنىڭ 584- ، 585-بەتلىرىگە قاراڭ . ـــ تۈزگۈچىدىن



جەريانىنى بىرلەشكەن ئىجتىمائىي ئەمگەك جەريانىغا ئايلاندۇرۇشنىڭ ماددىي شەرتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

ئوخشاشلا ، دەسلەپتە كاپىتالنىڭ ئەمگەككە قوماندانلىق قىلىشى ئىشچى ئۆزى ئۈچۈن ئەمەس ، بەلكى كاپىتالىست ئۈچۈن ئەمگەك قىلىدۇ ، دېمەك كاپىتالىستنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا ئەمگەك قىلىدۇ دېگەن مۇشۇنداق بىر ئەمەلىيەتنىڭ شەكلەن ئاقىۋىتى بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ . [1] نۇرغۇن ياللانما ئىشچىلارنىڭ ھەمكارلىشىشىغا ئەگىشىپ ، كاپىتالنىڭ قوماندانلىقى تەرەققىي قىلىپ ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۆزىنى ئورۇنداش ئۈچۈن زۆرۈر شەرت بولۇپ قالدى ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەمەلىي شەرتى بولۇپ قالدى . ھازىر ، جەڭ مەيدانىدا گېنېرالنىڭ بۇيرۇقى بولمىسا بولمىغىنىدەك ، ئىشلەپچىقىرىش مەيدانىدىمۇ كاپىتالىستنىڭ بۇيرۇقى بولمىسا بولمايدىغان بولۇپ قالدى .

كۆلىمى چوڭراق بارلىق بىۋاسىتە ئىجتىمائىي ئەمگەك ياكى ئورتاق ئەمگەكلەرنىڭ ھەممىسى ئازدۇر-كۆپتۇر قوماندانلىققا موھتاج بولىدۇ ، ئۇ شەخسنىڭ پائالىيىتىنى ماسلاشتۇرىدۇ ھەمدە ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر پۈتۈن ھەرىكىتىدىن—بۇ بىر پۈتۈنلۈكنىڭ مۇستەقىل ئەزالىرىنىڭ ھەرىكىتىدىن پەرق قىلىدىغان ھەرىكەتتىن پەيدا بولغان تۈرلۈك ئادەتتىكى فۇنكسىيىلەرنى ئورۇندايدۇ . يالغۇز بىر ئىسكرىپكىچى ئىسكرىپكا چالغاندا ئۆزىگە ئۆزى قوماندانلىق قىلىدۇ ، بىر ئوركېستىرغا دىرىژور لازىم بولىدۇ . كاپىتال ئىختىيارىدىكى ئەمگەك ھەمكارلىق ئاساسىدىكى ئەمگەككە ئايلانغان ھامان ، بۇنى باشقۇرۇش ، نازارەت قىلىش ۋە تەڭشەش فۇنكسىيىسى كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىگە ئايلىنىدۇ . بۇنداق

1) مۇشۇ تومنىڭ 586-بېتىگە قاراڭ . ـــ تۈزگۈچىدىن

باشقۇرۇش فۇنكسىيىسى كاپىتالنىڭ ئالاھىدە فۇنكسىيىسى سۈپىتىدە ئالاھىدە خاراكتېرگە ئىگە بولىدۇ.

ئالدى بىلەن، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ غەرىزى ۋە ھەل قىلغۇچ مەقسىتى كاپىتالنى ئىمكانقەدەر كۆپرەك ئۆزلۈكىدىن كۆپەيدىغان قىلىشتىن ئىبارەت، [20] يەنى ئىمكانقەدەر كۆپرەك قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش، شۇ ئارقىلىق ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ كاپىتالىست تەرىپىدىن ئىمكانقەدەر كۆپرەك ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىشىدىن ئىبارەت. بىر ۋاقىتتا ياللانغان ئىشچىلار سانىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ، ئۇلارنىڭ قارشىلىقىمۇ كۈچىيىدۇ، شۇڭا كاپىتالنىڭ بۇنداق قارشىلىقنى باستۇرۇشقا قاراتقان بېسىممۇ مۇقەررەر كۆپىيىدۇ. كاپىتالىستنىڭ باشقۇرۇشى ئىجتىمائىي ئەمگەك جەريانىنىڭ خاراكتېرىدىن كېلىپ چىقىدىغان ھەمدە ئىجتىمائىي ئەمگەك جەريانىغا مەنسۇپ بولغان بىر خىل ئالاھىدە فۇنكسىيە بولۇپلا قالماستىن، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىجتىمائىي ئەمگەك جەريانىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان فۇنكسىيىدۇر، شۇڭا ئۇ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغۇچى بىلەن ئۇ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان خام ئەشيا ئوتتۇرىسىدىكى ساقلانغىلى بولمايدىغان ئانتاگونىيە تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ ①. خۇددى يۇقىرىدىكىدەك، باشقىلارنىڭ مۈلكى سۈپىتىدە ياللانما ئىشچىلارغا قارىمۇقارشى تۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى كۆلىمىنىڭ زورىيىشىغا ئەگىشىپ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى مۇۋاپىق ئىشلىتىش ئۈستىدىن

(20) «پايدا ئېلىش... تىجارەت قىلىشتىكى بىردىنبىر مەقسەت.» (ج • ۋاندېرلىنت «پۇل ھەممىگە قادىر»، 11-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 1390—1393-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



نازارەت قىلىشنىڭ زۆرۈرىيىتىمۇ ئاشىدۇ. [21] ئۇنىڭدىن قالسا، ياللانما ئىشچىلارنىڭ ھەمكارلىقى كاپىتالنىڭ ئۇلارنى بىرلا ۋاقىتتا ئىشقا سالغانلىقىنىڭ نەتىجىسىدىنلا ئىبارەت، خالاس. ئۇلارنىڭ فۇنكسىيە جەھەتتىكى باغلىنىشى ۋە ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئومۇمىي گەۋدىسى ھاسىل قىلغان بىرلىكى ئۇلاردىن سىرت مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، ئۇلارنى بىر يەرگە توپلاپ ۋە باغلاپ تۇرىدىغان كاپىتالدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. شۇڭا، ئۇلارنىڭ ئەمگەك جەھەتتىكى باغلىنىشى ئۇقۇم جەھەتتىن كاپىتالىستنىڭ پىلانى سۈپىتىدە، ئەمەلىيەت جەھەتتىن كاپىتالىستنىڭ ئابرۇيى سۈپىتىدە، باشقىلارنىڭ ئىرادىسى—ئۇلارنىڭ پائالىيىتى ئاشۇ ئىرادىنىڭ مەقسىتىگە بويسۇنۇشى كېرەك بولغان ئىرادىنىڭ ھوقۇقى سۈپىتىدە ئىشچىلار بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ.

شۇڭا، كاپىتالىستىك باشقۇرۇش ئۇنىڭ مەزمۇنى جەھەتتىن ئالغاندا ئىككى ياقلىمىلىقتا ئىگە، چۈنكى ئۇ باشقۇرغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزى ئىككى ياقلىمىلىقتا ئىگە يەنى بىر تەرىپى مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىجتىمائىي ئەمگەك جەريانى، يەنە بىر تەرىپى كاپىتال قىممىتىنىڭ كۆپىيىش جەريانى دېيىلىدىغان بولسا—ئۇ ھالدا كاپىتالىستىك باشقۇرۇش ئۆزىنىڭ

(21) ئەنگلىيىنىڭ كالتە پەملەر گېزىتى «سىرتتىن كۆزەتكۈچى»نىڭ 1866-يىل 5-ئاينىڭ 26-كۈنىدىكى سانىدا مۇنداق خەۋەر بېرىلگەن، مانچېستېر مېتال سىم ئىشلەپچىقىرىش شىركىتىدە كاپىتالىست بىلەن ئىشچى ھەمكارلىشىپ باشقۇرۇش يولغا قويۇلغاندىن كېيىن، «بىرىنچى نەتىجە شۇ بولدىكى، ماتېرىيال ئىسراپ قىلىش بىردىنلا ئازايدى، چۈنكى ئىشچىلار كاپىتالىستنىڭ مۈلكىگە مۇئامىلە قىلىشتىنمۇ ئېغىرراق ئۆزلىرىنىڭ مۈلكىنى ئىسراپ قىلىشقا ھەققى يوقلۇقىنى بىلىشۋالدى؛ قايتۇرۇۋالالمايدىغان قەرزدىن باشقا، ئومۇمەن ماتېرىياللارنى ئىسراپ قىلىشنىڭ زاۋۇتنىڭ زىيان تارتىشىدىكى ئەڭ چوڭ سەۋەب ئىكەنلىكىنى چۈشەندى». شۇ گېزىتنىڭ ئۆزى روچدېل ھەمكارلىق تەجرىبىلىرىنىڭ [261] توپ كەمچىلىكلىرىنى ئېچىپ بېرىدۇكى، ئىشچىلارنىڭ بىرلىشىشى ئارقىلىق ماگىزىن، زاۋۇت ۋە سانائەتنىڭ بارلىق شەكىللىرىنى مۇۋەپپەقىيەتلىك باشقۇرغىلى بولىدۇ، بۇ تەجرىبىلەر ئىشچىلارنىڭ ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى زور دەرىجىدە ياخشىلىدى، لېكىن ‹! › ئۇلار كاپىتالىستلار ئۈچۈن روشەن ئورۇن قالدۇرمايدۇ.» نېمە دېگەن دەھشەت-ھە!

شەكلى جەھەتتىن ئالغاندا مۇستەبىتتۇر . ھەمكارلىشىشنىڭ كەڭ مىقياستا راۋاجلاندۇرۇلۇشىغا ئەگىشىپ ، بۇنداق مۇستەبىتلىكمۇ ئۆزىگە خاس شەكىللىرىنى راۋاجلاندۇرىدۇ . خۇددى دەسلەپتە كاپىتالىستنىڭ كاپىتالى ھەقىقىي كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەڭ تۆۋەن چەككە يېتىشى بىلەنلا ، ئۇ جىسمانىي ئەمگەكتىن قۇتۇلغىنىدەك ، ئەمدى ئۇ يەككە ئىشچىلار بىلەن ئىشچىلار گۇرۇپپىلىرى ئۈستىدىن بىۋاستە ۋە دائىم نازارەت قىلىپ تۇرۇش ۋەزىپىسىنى ئالاھىدە ياللانما ئىشچىغا تاپشۇرىدۇ . ئارمىيە ئوفىتسېر ۋە سېرژانتقا موھتاج بولغىنىدەك ، ئەينى بىر كاپىتالنىڭ قوماندانلىقىدا ئورتاق ئىشلەيدىغان زور ئىشچىلارمۇ سانائەت جەھەتتىكى ئوفىتسېر (دىرېكتور) غا ۋە سېرژانت (نازارەتچى) گە موھتاج بولىدۇ ، ئۇ ئەمگەك جەريانىدا كاپىتال نامى بىلەن قوماندانلىق قىلىدۇ . نازارەت قىلىش خىزمىتى ئۇلارغا مۇقىم مەخسۇس ۋەزىپە قىلىپ بېرىلىدۇ . سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار مۇستەقىل دېھقانلار ياكى مۇستەقىل قول ھۈنەرۋەنلەرنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى قۇلچىلىق ئاساسىدىكى ئېكىنزارلىق ئىگىلىكى بىلەن سېلىشتۇرۇپ ، بۇ نازارەت خىزمىتىنى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىشقا خاس چىقىم [21a] دەپ ھېسابلايدۇ . ئەكسىچە ، ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى تەكشۈرگەندە ، ئورتاق ئەمگەك جەريانى خاراكتېرىدىن پەيدا بولغان باشقۇرۇش فۇنكسىيىسىنى بۇ جەرياننىڭ

(21a) پروفېسسور كېرنس «ئەمگەك ئۈستىدىن نازارەت قىلىش»نى شىمالىي ئامېرىكىنىڭ جەنۇبىي شتاتلىرىدىكى قۇلدارلىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسلىق ئالاھىدىلىكى دەپ كۆرسىتىپ ئۆتكەندىن كېيىن، يەنە مۇنداق دەيدۇ: «دېھقان مۈلۈكدار (شىمالدىكى) ئۆز يېرىنىڭ ھەممە مەھسۇلاتىغا ئۆزى ئىگە بولىدۇ، شۇڭا ئۇنىڭ ئەمگىكى ئۈچۈن باشقا تۈرتكە كەتمەيدۇ. بۇ يەردە نازارەتچىلىكنىڭ ھېچقانداق كېرىكى يوق» (كېرنس «قۇل ئەمگەك كۈچى» 48-، 49-بەتلەر) .



كاپىتالىستىك خاراكتېرىدىن ، شۇ ئارقىلىق ئانتاگونىستىك خاراكتېرىدىن پەيدا بولىدىغان باشقۇرۇش فۇنكسىيىسى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىدۇ . [22] كاپىتالىست سانائەتنى باشقۇرغۇچى بولغانلىقى ئۈچۈنلا كاپىتالىست بولۇپ قالغان ئەمەس ، ئەكسىچە ، ئۇ كاپىتالىست بولغانلىقى ئۈچۈن سانائەتكە قوماندانلىق قىلغۇچى بولۇپ قالغان . فېئودالىزم دەۋرىدە ئۇرۇش قىلىش ۋە سوتتا ھۆكۈم چىقىرىش جەريانىدىكى ئالىي ھوقۇق يەر مۈلكىنىڭ خۇسۇسىيىتى بولۇپ قالغىنىدەك ، سانائەتتىكى ئالىي ھوقۇقمۇ كاپىتالنىڭ خۇسۇسىيىتى بولۇپ قالىدۇ . [22a]

ئىشچى ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچى سۈپىتىدە كاپىتالىست بىلەن سودىلاشقاندىلا ، ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئىگىدارلىق قىلغۇچى بولىدۇ ، ئۇ ئۆزى ئىگىلىگەن نەرسىنىلا ، ئۆزىنىڭ شەخسىي ، يەككە ئەمگەك كۈچىنىلا ساتالايدۇ . بۇنداق مۇناسىۋەت ھەرگىز كاپىتالىستنىڭ بىر ئەمگەك كۈچىنى ئەمەس ، بەلكى 100 ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغانلىقى سەۋەبىدىن ياكى ئۇنىڭ بىر ئىشچى بىلەن ئەمەس ، بەلكى ئۆزئارا باغلىنىشى بولمىغان 100 ئىشچى بىلەن توختام تۈزگەنلىكى تۈپەيلىدىن ئۆزگىرىپ قالمايدۇ . كاپىتالىست بۇ 100 ئىشچىنى ھەمكارلاشتۇرماي تۇرۇپمۇ ئىشلىتەلەيدۇ . دېمەك ، ئۇ 100 بىرلەشكەن ئەمگەك كۈچى

(22) ھەر خىل ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرىنىڭ ئۆزىگە خاس ئىجتىمائىي ئالاھىدىلىرىنى پەرق قىلىشقا ماھىر سېر جېمس ستيۇئارت مۇنداق دەيدۇ: «نېمە ئۈچۈن كارخانىنى زور دەرىجىدە ئەۋج ئالدۇرۇپ ئائىلە قول سانائىتىنى ۋەيران قىلىمىز؟ بۇنىڭ سەۋەبى ئالدىنقىسىنىڭ قۇل ئەمگىكىنىڭ ساددىلىقىغا يېقىنلىشىۋاتقانلىقىدىن ئەمەسمىكىن؟» («سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 1767-يىل لوندون نەشرى، 1-توم 167-، 168-بەتلەر)

(22a) شۇنىڭ ئۈچۈن ئاۋگۇست كونت ۋە ئۇنىڭ ئېقىمدىكىلەر كاپىتالىست غوجاملارنىڭ مەڭگۈ زوراۋانلىقىنى قانداق ئىسپاتلىغان بولسا، فېئودال غوجاملارنىڭ مەڭگۈ زوراۋانلىقىنى شۇنداق ئىسپاتلايدۇ.[262]

قىممىتىگە ھەق تۆلىمەستىن، 100 مۇستەقىل ئەمگەك كۈچى قىممىتىگە ھەق تۆلەيدۇ. ئىشچى مۇستەقىل يەككە ئادەم بولۇش سۈپىتى بىلەن ئەينى بىر كاپىتال بىلەن مۇناسىۋەت باغلايدۇ، ئەمما بىر-بىرى بىلەن مۇناسىۋەت باغلىمايدۇ. ئۇلارنىڭ ھەمكارلىقى ئەمگەك جەريانىدىلا باشلىنىدۇ، لېكىن ئەمگەك جەريانىدا ئۇلار ئۆزىگە تەئەللۇق بولماي قالىدۇ. ئۇلار ئەمگەك جەريانىغا كىرگەن ھامان كاپىتالغا قوشۇلۇپ كېتىدۇ. ئۇلارنىڭ ئۆزى ھەمكارلاشقۇچى، خىزمەت قىلىدىغان بىر ئورگانىزمنىڭ ئەزالىرى سۈپىتىدە، كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنىڭ ئالاھىدە ئۇسۇلى بولۇپ قالىدۇ، خالاس. شۇڭا، ئىشچى ئىجتىمائىي ئىشچى جارى قىلدۇرغان ئىشلەپچىقىرىش كۈچى، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئىشچىنى مەلۇم بىر شارائىت ئاستىغا قويغاندىلا، ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ھەقسىزلا جارى قىلدۇرۇلىدۇ، كاپىتال بولسا ئىشچىنى دەل مۇشۇنداق شارائىت ئاستىغا قويىدۇ. چۈنكى ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچى كاپىتال ئۈچۈن بىكارغا جارى قىلدۇرۇلىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشچىنىڭ ئەمگىكىنىڭ ئۆزى كاپىتالغا مەنسۇپ بولماي تۇرۇپ، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى جارى قىلدۇرالمايدىغان بولغاچقا، ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچى گويا كاپىتال تەبىئىي ئىگە بولغان ئىشلەپچىقىرىش كۈچى، كاپىتالنىڭ ئىچكى ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بولۇپ بىلىنىدۇ.

قەدىمكى ئاسىيالىقلار، مىسىرلىقلار ۋە ئېترۇسكانلار ۋەھاكازالار تەرىپىدىن قۇرۇلغان كاتتا ئىمارەتلەر [263] ئاددىي ھەمكارلىقنىڭ غايەت زور رولىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ.



«قەدىمكى زامانلاردا، بۇ ئاسىيا دۆلەتلىرى خەلق ۋە ھەربىي ئېھتىياجلىرىغا ئائىت نەرسىلەرگە چىقىم قىلغاندىن باشقا، ئارتۇقچە تۇرمۇش ۋاستىلىرىغا ئىگە بولغان، ئۇنى ھەشەمەتلىك ياكى ھەممىگە پايدىلىق قۇرۇلۇش سېلىشقا سەرپ قىلغان. بۇ دۆلەتلەر غەيرىي بېزا ئىگىلىك ئاھالىسىنىڭ ئەمگەك كۈچىگە پۈتۈنلەي دېگۈدەك قوماندانلىق قىلىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ ئارتۇقچە تۇرمۇش ۋاستىلىرىغا قارىتىلغان بىردىنبىر باشقۇرۇش ھوقۇقى پۈتۈنلەي مونارخ ۋە راھىبلارغا مەنسۇپ بولغاچقا، مەملىكەتنىڭ ھەممە جايلىرىدا ھەيۋەتلىك خاتىرە جايلارنى قۇرۇشقا مادارى يەتكۈدەك تۇرمۇش ۋاستىلىرىغا ئىگە بولغان... غايەت زور ھەيكەل ۋە چوڭ ھەم ئېغىر يۈكلەرنى يۆتكەش جەھەتتە، شۇ چاغلاردىكى يۆتكەش ئۇسۇلى ئادەم ھەيران قالارلىق ئىدى، بۇ جەھەتتە پۈتۈنلەي دېگۈدەك ئادەم ئەمگىكى خالىغانچە كەلسە-كەلمەس قوللىنىلاتتى. ئەمگەكچىلەرنىڭ سانى ۋە تىرىشىپ تىرىشىپ ئىشلىشىلا كۇپايە قىلاتتى. گەرچە ھەربىر مارجان قۇرت ناھايىتى كىچىك، ئاجىز، تىلغا ئالغۇچىلىكى يوق نەرسە بولسىمۇ، غايەت زور مارجان خادا تاشلىرىنىڭ دېڭىز تېگىدىن كۆتۈرۈلۈپ ئارال ۋە قۇرۇقلۇق شەكىللەندۈرگەنلىكىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق. ئاسىيادىكى ھەرقانداق بىر پادىشاھلىقنىڭ غەيرىي بېزا ئىگىلىك ئەمگەكچىلىرى ئۆزىنىڭ شەخسىي جىسمانىي كۈچىنى تەقدىم قىلغاندىن باشقا، ھېچ نەرسىسىنى تەقدىم قىلالمايدۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ سانىنىڭ ئۆزىلا كۈچ بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، بۇ ئامما باشچىلىق قىلىدىغان ھوقۇقتىن ئاشۇ زور قۇرۇلۇشلار ھاسىل بولىدۇ. ئەمگەكچىلەرنىڭ تۇرمۇش كەچۈرۈشتە تايىنىدىغان كىرىمىنىڭ بىر ياكى ئاز سانلىق شەخس قولىغا مەركەزلەشكەنلىكى تۈپەيلىدىن، بۇنداق ئىشلارنى ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولىدۇ.» [23]

ئاسىيا ۋە مىسىر پادىشاھلىرىنىڭ ياكى ئېترۇسكانلار تېئوكراتىيىسىنىڭ باشلىقى قاتارلىقلارنىڭ بۇنداق ھاكىمىيىتى ھازىرقى زامان جەمئىيىتىدە كاپىتالىست قولىغا ئۆتتى، مەيلى ئۇنىڭ يەككە كاپىتالىست ياكى پاي شىركىتىدىكىگە

(23) ر • جونس «خەلق سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقى دەرسلىكى» 77-، 78-بەتلەرگە قاراڭ. لوندوندىكى ۋە ياۋروپا باشقا دۆلەتلىرىنىڭ پايتەختى توپلىغان قەدىمكى ئاسسۇرىيە، مىسىر قاتارلىق جايلارنىڭ ئاسار-ئەتىقىلىرى ئەنە شۇ ھەمكارلىق ئەمگەك جەريانىنىڭ ئىسپاتىنى بىزگە كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

ئوخشاش [264] ، بىرلەشكەن كاپىتالىست بولۇشى بەربىر .

ئىنسانلار مەدەنىيىتىنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە ، ئوۋچىلىق قىلىدىغان مىللەتلەر [(23a)] ئارىسىدا ، ياكى مەسىلەن ، ھىندىستان كوممۇنىسىدىكى دېھقانچىلىق ئىشلىرىدا بىز ئۇچرىتىدىغان ئاشۇنداق ئەمگەك جەريانىدا ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرىدىغان ھەمكارلىق بىر تەرەپتىن ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدىكى ئومۇمىي مۈلۈكچىلىكنى ئاساس قىلىدۇ ، يەنە بىر تەرەپتىن ، خۇددى يەككە ھەسەل ھەرىسى ھەرە ئۇۋىسىدىن ئايرىلالمىغاندەك ، شەخسىي ئۆزى تېخى ئۇرۇقداشلىق ياكى كوممۇنا كىندىك بېغىدىن ئۈزۈلمىگەن بۇ پاكىتنى ئاساس قىلىدۇ . بۇ ئىككى نۇقتا بۇنداق ھەمكارلىقنى كاپىتالىستىك ھەمكارلىقتىن پەرقلەندۈرۈپ بېرىدۇ . قەدىمكى دۇنيادا ، ئوتتۇرا ئەسىرلەردە ۋە ھازىرقى مۇستەملىكىلەردە تاسادىپىي قوللىنىلىدىغان كەڭ كۆلەمدىكى ھەمكارلىقلاردا بىۋاسىتە ھۆكۈمرانلىق مۇناسىۋىتى ۋە قۇللۇق مۇناسىۋىتى ئاساس قىلىنغان ، كۆپ ساندىكىلىرىدە قۇللۇق تۈزۈم ئاساس قىلىنغان . ئەكسىچە كاپىتالىستىك ھەمكارلىق شەكلى باشتىلا ئۆز ئەمگەك كۈچىنى كاپىتالغا ساتىدىغان ئەركىن ياللانما ئىشچىلارنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ . بىراق ، تارىخىي جەھەتتىن ئالغاندا ، كاپىتالىستىك ھەمكارلىق شەكلى دېھقانلار ئىگىلىكى ۋە مۇستەقىل قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن (كەسىپداشلار شەكلى بولۇش-بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر) قارىمۇقارشى ھالدا راۋاجلىنىدۇ . [(24)] دېھقانلار ئىگىلىكى بىلەن مۇستەقىل قول

(23a) لىنگې ئۆزىنىڭ «ھەق تەلەپ قانۇنى توغرىسىدا» دېگەن ئەسىرىدە ئوۋچىلىق قىلىشنى ئەڭ دەسلەپكى ھەمكارلىق شەكلى دەپ، ئادەم ئوۋلاش (ئۇرۇش)نى ئەڭ دەسلەپكى ئوۋچىلىق شەكىللىرىدىن بىرى دەپ ئاتىغان، بۇ ئېھتىمال خاتا بولمىسا كېرەك.

(24) ئۇششاق دېھقانلار ئىگىلىكى بىلەن مۇستەقىل قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ بىر قىسمى



سانائەت ئۇچۇن ئېيتقاندا ، كاپىتالىستىك ھەمكارلىق ھەمكارلىقنىڭ ئالاھىدە تارىخىي شەكلى بولۇپ ئىپادىلەنمەيدۇ ، بەلكى ھەمكارلىقنىڭ ئۆزى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا خاس بولغان ھەمدە ئۇنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ئىپادىلەيدىغان تارىخىي شەكىل بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

ئەمگەكنىڭ ھەمكارلىق تۈپەيلىدىن جارى قىلدۇرۇلغان ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچى كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بولۇپ ئىپادىلەنگىنىدەك ، ھەمكارلىقنىڭ ئۆزىمۇ ئۆز ئالدىغا ئىشلەيدىغان مۇستەقىل ئەمگەكچى ياكى كىچىك كارخانا ئىگىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا زىت كېلىدىغان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىگە خاس شەكلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . بۇ ـ ئەمەلىي ئەمگەك جەريانىنىڭ كاپىتالغا تەۋە بولغانلىقىدىن روي بەرگەن تۇنجى ئۆزگىرىشتۇر . بۇنداق ئۆزگىرىش تەبىئىي يۈز بېرىدۇ . بۇ ئۆزگىرىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى ، يەنى ئەينى بىر ئەمگەك جەريانىدا خېلى كۆپ ياللانما ئىشچىنى بىرلا ۋاقىتتا ياللاش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىنى ھاسىل قىلىدۇ . بۇ باشلىنىش نۇقتىسى كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى بىلەن زىچ بىرلەشتۈرۈلگەن بولىدۇ . شۇڭا ، بىر تەرەپتىن ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئەمگەك جەريانىنىڭ ئىجتىمائىي جەريانغا ئايلىنىشىدىكى تارىخىي مۇقەررەرلىك بولۇپ ئىپادىلەنسە ، يەنە بىر تەرەپتىن ، ئەمگەك جەريانىنىڭ بۇنداق ئىجتىمائىي شەكلى

فېئودال ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئاساسىنى ھاسىل قىلىدۇ، يەنە بىر قىسمى فېئودال ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى يىمىرىلگەندىن كېيىن يەنە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بىلەن تەڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى ئىپتىدائىي شەرق مولوكچىلىكى يىمىرىلگەندىن كېيىن، قۇللۇق تۈزۈم ئىشلەپچىقىرىشقا ھەقىقىي ئىگىدارلىق قىلىشتىن ئىلگىرى، كلاسسىك ئورتاق گەۋدىنىڭ [265] تازا گۈللەپ ياشنىغان ئىقتىسادىي ئاساسىنى ھاسىل قىلىدۇ.

كاپىتالنىڭ ئەمگەك جەريانىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى ئۆستۈرۈش ئارقىلىق ئەمگەك جەريانىنى تېخىمۇ پايدىلىق بولۇش ئاساسىدا ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ئۇسۇلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

يۇقىرىدا تەكشۈرۈپ ئۆتۈلگەن ئاددىي ھالەتتىكى ھەمكارلىق كۆلىمى چوڭراق بولغان ئىشلەپچىقىرىش بىلەن زىچ بىرلەشتۈرۈلگەن بولىدۇ ، لېكىن ئۇ ھەرگىز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئالاھىدە تەرەققىي قىلغان دەۋرىنىڭ مۇقىم ئالاھىدە شەكلىنى ھاسىل قىلمايدۇ . بۇنداق ھەمكارلىق ئەڭ كۆپ دېگەندە ، قول سانائەت خاراكتېرىنى ھېلىمۇ ساقلاپ كېلىۋاتقان دەسلەپكى ئىشخانا قول سانائىتىدە[25] ئىشخانا قول سانائەت دەۋرىگە ماس كېلىدىغان ، پەقەت بىرلا ۋاقىتتا ئىشقا سېلىنىدىغان ئىشچىلارنىڭ سانى ۋە توپلانغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ كۆلىمى جەھەتتىنلا دېھقانلار ئىگىلىكىدىن ماھىيەتلىك پەرق قىلىدىغان يىرىك يېزا ئىگىلىكىدە شۇنىڭغا ئوخشاپراق ئىپادىلىنىدۇ . ئاددىي ھەمكارلىق كاپىتال كەڭ دائىرىدە ئىشلىتىلىدىغان ، ئەمما ئىش تەقسىماتى ياكى ماشىنىلار تېخى زور رول ئوينىيالمايدىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا باشتىن-ئاخىر ھۆكۈمران شەكىلنى ئىگىلەيدۇ .

گەرچە ھەمكارلىقنىڭ ئاددىي ھالىتىنىڭ ئۆزى ئۇنىڭ تېخىمۇ تەرەققىي قىلغان شەكلى بىلەن بىللە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئالاھىدە بىر خىل شەكىل بولۇپ ئىپادىلەنسىمۇ ، ھەمكارلىق يەنىلا

(25) «نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ ماھارىتى، ئىشچانلىقى ۋە رىقابىتىنى ئەينى بىر ئىشقا بىرلەشتۈرۈش مۇشۇ ئىشنى ئىلگىرى سۈرۈش ئۇسۇلى ئەمەسمىكىن؟ ئەنگلىيە باشقا ئۇسۇلنى قوللىنىپ ئۆزىنىڭ يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىسى قول سانائىتىنى مۇشۇنداق مۇكەممەل دەرىجىگە يەتكۈزەلەيتتىمۇ؟» (بېركېلېي «سوئال قويغۇچى» 1750-يىل لوندون نەشرى، 56-بەت 521-پاراگراف)



كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئاساسىي شەكلى بولۇپ قېلىۋېرىدۇ .

# 12-باب
# ئىش تەقسىماتى ۋە ئىشخانا قول سانائىتى

## 1 . ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىككى ياقلىمىلىق مەنبەسى

ئىش تەقسىماتىنى ئاساس قىلغان ھەمكارلىق ئىشخانا قول سانائىتىدە ئۆزىنىڭ تىپىك ھالىتىنى تاپىدۇ . بۇنداق ھەمكارلىق كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئالاھىدە شەكلى سۈپىتىدە ، ھەقىقىي ئىشخانا قول سانائىتى مەزگىلىدە يەنى تەخمىنەن 16-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىن 18-ئەسىرنىڭ ئاخىرقى 30 نەچچە يىلىغىچە ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرغان .

ئىشخانا قول سانائىتى ئىككى خىل ئۇسۇل بىلەن ھاسىل بولىدۇ .

بىرىنچى خىل ئۇسۇل : خىلمۇخىل مۇستەقىل قول سانائەت ئىشچىلىرى ئەينى بىر كاپىتالىستىنىڭ باشچىلىقىدا بىر ئىشخانىدا بىرلىشىدۇ ، مەھسۇلات مۇشۇ ئىشچىلارنىڭ قولىدىن ئۆتكەندىن كېيىنلا ئاخىر پۈتۈپ چىقىدۇ . مەسىلەن ، ئات ھارۋىسى ئىلگىرى مۇستەقىل ھۈنەرۋەنلەرنىڭ يەنى ھارۋا ئۇستىسى ، ئېگەرچى ، تىككۈچى ، سىلىقسار ، مىسكەر ، قىرغۇچى ئىشچى ، بېزەكچى ، ئەينەك ئۇستىسى ، بوياقچى ، لاكلىغۇچى ، زەرلىگۈچى قاتارلىقلارنىڭ ئەمگەكلىرىنىڭ ئومۇمىي مەھسۇلاتى ئىدى . ئات



ھارۋا قول سانائىتى مۇشۇ ئوخشاش بولمىغان ھۈنەرۋەنلەرنى بىر ئىش مەيدانىغا بىرلەشتۈرىدۇ ، ئۇلار ئۇ يەردە بىرلا ۋاقىتتا ھەمكارلىشىپ ئىشلەيدۇ . ئەلۋەتتە ، بىر ئات ھارۋىسىنى ياساپ چىقماي تۇرۇپ زەرلىگىلى بولمايدۇ . لېكىن ، بىرلا ۋاقىتتا نۇرغۇن ئات ھارۋىسى ياساپ چىقىشقا توغرا كەلسە ، ئۇ ھالدا ، بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ خېلى ئىلگىرىكى باسقۇچىدا تۇرۇۋاتقاندا ، يەنە بىر قىسمىغا كەينى-كەينىدىن زەر بېرىلىشى مۇمكىن . مۇشۇ يەرگىچە بىزنىڭ مەۋقەيىمىز يەنىلا ئاددىي ھەمكارلىق بولىدۇ ، ئۇ ئادەم ۋە نەرسە ماتېرىياللىرى جەھەتتە تەييار نەرسىگە ئىگە بولىدۇ . لېكىن ناھايىتى تېزلا ماھىيەتلىك ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇ . مەخسۇس ئات ھارۋىسى ياساش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان تىككۈچى ، سىلىقسار ، مىسكەر قاتارلىقلار ئەسلىدىكى قول سانائەت بىلەن تولۇق شۇغۇللىنىش ئادىتىنى ۋە بۇ جەھەتتىكى ئىقتىدارىنى پەيدىنپەي يوقىتىشقا باشلايدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئۇلارنىڭ بىر تەرەپلىمە پائالىيەتلىرى ئەمدى پائالىيەت دائىرىسىنى تارايتىشقا تازا مۇۋاپىق كېلىدىغان شەكىلگە ئېرىشىدۇ . دەسلەپتە ، ئات ھارۋا ئىشخانا قول سانائىتى مۇستەقىل ھۈنەرۋەنلەرنىڭ بىرىكىشى سۈپىتىدە بارلىققا كېلىدۇ . كېيىن ئات ھارۋا ئىشلەپچىقىرىشى پەيدىنپەي تۈرلۈك ئالاھىدە مەشغۇلاتلارغا بۆلۈنۈپ كېتىدۇ ، بۇنىڭ ئىچىدىكى ھەر بىر مەشغۇلات مۇقىم بىر ئىشچىنىڭ مەخسۇس فۇنكسىيىسى بولۇپ قالىدۇ ، بۇ مەشغۇلاتنىڭ ھەممىسىنى مۇشۇ قىسمەن ئىشچىلاردىن بىرلەشكەن بىر گەۋدە ئورۇندايدۇ . ئوخشاشلا ، توقۇمىچىلىق ئىشخانا قول سانائىتى ۋە باشقا بىر قاتار ئىشخانا قول سانائەتلىرىمۇ ئوخشاش بولمىغان قول سانائەتنى بىر كاپىتالنىڭ قوماندىسى ئاستىدا بىرلەشتۈرۈش يولى

بىلەن پەيدا بولغان .[26]

بىراق ، ئىشخانا قول سانائىتى ئەكسىچە يول بىلەنمۇ پەيدا بولىدۇ . بىر ياكى بىر خىل ئىشنى ئورۇندايدىغان قول سانائەتچىلەرنى (مەسىلەن قەغەز ، ھەرپ ۋە يىڭنە ياسايدىغانلارنى) بىر كاپىتالىست بىرلا ۋاقىتتا بىر فابرىكىغا ياللىۋالىدۇ . بۇ ئەڭ ئاددىي شەكىلدىكى ھەمكارلىقتۇر . مۇشۇنداق قول سانائەتچىلەرنىڭ ھەرقايسىسى (ئېھتىمال بىر ياكى ئىككى شاگىرت بىلەن) پۈتكۈل تاۋارنى ياساپ چىقىدۇ ، شۇڭا بۇ تاۋارنى ياساپ چىقىش داۋامىدا ئىشلەشكە تېگىشلىك بولغان تۈرلۈك مەشغۇلاتلارنى رېتى بويىچە ئورۇندايدۇ . ئۇ يەنىلا ئەسلىدىكى قول سانائەت ئۇسۇلى بويىچە ئىشلەيدۇ . بىراق تاشقى ۋەزىيەت ئۇزۇن ئۆتمەي كىشىلەرنى بىر ئورۇنغا مەركەزلەشكەن ئىشچىلارنىڭ ئۇلار بىلەن بىر ۋاقىتتا تەڭ ئىشلىشىدىن باشقىچە ئۇسۇل بويىچە پايدىلىنىشقا مەجبۇر قىلىدۇ . مەسىلەن ، مەلۇم مۇددەت ئىچىدە ناھايىتى كۆپ تەييار تاۋار يەتكۈزۈپ بېرىش شەرت

(26) تۆۋەندىكى بىر جۈملە سۆز ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ مۇشۇنداق شەكىللىنىش ئۇسۇلىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىشكە يېقىنراق كېلىدىغان مىسال بولالايدۇ. لىئوندا ۋە نىمدا يىپەك توقۇمىچىلىقى «پۈتۈنلەي پاترىئارخاللىق خاراكتېرىدە بولىدۇ؛ ئۇنىڭدا نۇرغۇن ئاياللار ۋە بالىلار ياللىنىپ ئىشلەيدۇ، لېكىن ئۇلارنى ھاردۇرۇۋەتمەيدۇ ياكى ھاردۇرۇپ ھالىدىن كەتكۈزمەيدۇ. بۇ ئاياللار ۋە بالىلار گۈزەل دروما، ۋار، ئىزېرا، ۋوكلېوز دەريا ۋادىلىرىدا پىلە باقىدۇ، يىپەك تارتىدۇ. بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئەزەلدىن ھەقىقىي فابرىكا ئىشلەپچىقىرىشى بولغان ئەمەس. ئەگەر ئىنچىكىلىك بىلەن تەكشۈرسەك... بۇ يەردىكى ئىش تەقسىمات پرىنسىپى ئۆزىگە خاس ئالاھىدىلىككە ئىگە. گەرچە ئۇ يەردە يىپەك تارتقۇچى ئايال ئىشچى، توقۇمىچى، بوياقچى، يىپ پاتلىغۇچى ۋە توقۇغۇچىلار ئىشلەيدۇ؛ بىراق ئۇلار بىرلىشىپ بىر فابرىكىدا ئىشلىمەيدۇ ھەمدە بىر خوجايىنغا بېقىندى بولمايدۇ؛ ئۇلارنىڭ ھەممىسى مۇستەقىل ئىشلەيدۇ». (ئا • بلانكى «سانائەت ئىقتىسادشۇناسلىقى دەرسلىكى»، ئا • بلانكى تۈزۈپ ئىزاھلىغان، 1838–1839-يىللار پارىژ نەشرى، 79-بەت) . بلانكى بۇنى يازغاندىن باشلاپ، ئوخشاش بولمىغان مۇستەقىل ئىشچىلارنىڭ بىر قىسمى بىرلىشىپ فابرىكىدا ئىشلىدى. [4-نەشرىگە ئىزاھ: ماركس بۇ بىر ئابزاس سۆزنى يازغاندىن بۇيان، ئېنبېرگىيە ماشىنىلىرى بۇ فابرىكىدا ئىشقا سېلىنىپ قول سانائەت توقۇمىچىلىق ماشىنىلىرىنى ناھايىتى تېزلا سىقىپ چىقاردى. كرېفېلدنىڭ يىپەكچىلىك سانائىتىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش كەچۈرمىشنى باشتىن كەچۈرۈشى مۇمكىن. — ف • ئې • ]



بولۇپ قالىدىغان ئەھۋاللار بولىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ئەمگەكتە ئىش تەقسىم قىلىنىدۇ . تۈرلۈك مەشغۇلاتلار ئەمدى بىر قول سانائەتچىنىڭ ۋاقىتنىڭ ئىلگىرى-كېيىنلىك رېتى بويىچە ئورۇندىشىغا بېرىلمەي ، بەلكى بۇ مەشغۇلاتلار بىر-بىرىدىن ئاجرىتىلىپ ، مۇستەقىل قويۇلۇپ ، ماكان جەھەتتىن قاتار ئورۇنلاشتۇرۇلىدۇ ، ھەر بىر مەشغۇلات بىر قول سانائەتچىگە تەقسىم قىلىپ بېرىلىدۇ ، ھەممە مەشغۇلات ھەمكارلاشقۇچىلار تەرىپىدىن بىرلا ۋاقىتتا ئورۇندىلىدۇ . بۇنداق تاسادىپىي ئىش تەقسىماتى تەكرارلىنىپ ، ئۇنىڭ ئۆزىگە خاس ئەۋزەللىكى كۆزگە كۆرۈنۈشكە باشلايدۇ ۋە پەيدىنپەي سىستېمىلىق ئىش تەقسىماتى بولۇپ مۇقىملىشىپ قالىدۇ . تاۋار نۇرغۇن مەشغۇلاتنى ئورۇندايدىغان مۇستەقىل قول سانائەتچىلەرنىڭ شەخسىي مەھسۇلاتى بولۇشتىن ئۆزگىرىپ ، ئۈزلۈكسىز بىرلا خىل قىسمەن مەشغۇلاتنى ئورۇنداش كېرەك بولىدىغان ھەرقايسى قول سانائەتچىلەرنىڭ بىرلەشمە ئىجتىمائىي مەھسۇلاتىغا ئايلىنىدۇ . گېرمانىيە كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسىنىڭ قەغەزچىلىك ئۇستىسى رېتى بويىچە ئورۇندايدىغان ، بىر-بىرى بىلەن ئۇلىنىپ كەتكەن ئاشۇ مەشغۇلاتلار گوللاندىيە قەغەز قول سانائىتىدە مۇستەقىل ئىشقا ئايلىنىپ ھەمكارلاشقان نۇرغۇن ئىشچىلار قىسمەن مەشغۇلاتلارنى بىرلا ۋاقىتتا ئورۇندىغان . نيۇرنبېرگ كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسىنىڭ يىڭنە ياسىغۇچىسى ئەنگلىيە يىڭنە قول سانائەت ئىشخانىسىنىڭ ئاساسىي ئاملى . ئەمما نيۇرنبېرگلىك يىڭنە ياسىغۇچى ئېھتىمال كەينى-كەينىدىن 20 خىل مەشغۇلاتنى ئورۇندىشى مۇمكىن ، ئەمما ئەنگلىيىدە 20 گە يېقىن يىڭنە ياسىغۇچى ئۇستام بىرلا ۋاقىتتا ئىشلەيدۇ ، ھەر بىر ئادەم 20 خىل مەشغۇلاتتىن بىرىنىلا ئورۇندايدۇ [266] ، شۇنىڭ بىلەن كېيىن بۇ

20 خىل مەشغۇلات تەجرىبىلەرگە ئاساسەن يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ بۆلۈنۈپ مۇستەقىل قىلىنىدۇ ھەمدە ھەر بىر ئىشچىنىڭ مەخسۇس فۇنكسىيىسى سۈپىتىدە مۇستەقىل ھالەتكە كېلىدۇ .

شۇنى كۆرۈشكە بولىدۇكى ، ئىشخانا قول سانائىتى قول ھۈنەرۋەنچىلىكتىن پەيدا بولغان ، ئۇ ئىككى ياقلىمىلىق بولىدۇ . بىر تەرەپتىن ، ئۇ ئوخشاش بولمىغان مۇستەقىل قول سانائەتنىڭ بىرىكىشىنى باشلىنىش نۇقتىسى قىلىدۇ ، بۇ قول سانائەت مۇستەقىللىقىنى يوقىتىپ ۋە بىر تەرەپلىمىلىك جەھەتتە شۇنداق دەرىجىگە يېتىدۇكى ، بۇنىڭ بىلەن بۇ قول سانائەت بىر تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا بىر-بىرىنىلا تولۇقلايدىغان قىسمەن مەشغۇلات بولۇپ قالىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىشخانا قول سانائىتى ئوخشاش خىلدىكى قول سانائەتچىلەرنىڭ ھەمكارلىقىنى باشلىنىش نۇقتىسى قىلىدۇ ، ئۇ بۇنداق ئايرىم قول سانائەتنى تۈرلۈك ئالاھىدە مەشغۇلات قىلىپ بۆلۈۋېتىدۇ ، ئۇنى مۇستەقىل قىلىپ قويىدۇ ۋە مۇستەقىللاشتۇرۇپ شۇ دەرىجىگە يېتىدۇكى ، بۇنىڭ بىلەن ھەر بىر مەشغۇلات ئالاھىدە بىر ئىشچىغا خاس فۇنكسىيىگە ئايلىنىدۇ . شۇڭلاشقا ، بىر تەرەپتىن ، ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئېلىپ كىرىدۇ ياكى ئۇنى يەنىمۇ راۋاجلاندۇرىدۇ ، يەنە بىر تەرەپتىن ئۇ ئىلگىرىكى تارقاق قول سانائەتنى يەنە بىرلەشتۈرىدۇ . لېكىن ئۇنىڭ ئالاھىدە باشلىنىش نۇقتىسىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، ئۇنىڭ ئاخىرقى ھالىتى ھامان بىر خىل بولىدۇ ، يەنى ئادەم ئەزا قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ئاپپاراتىدىن ئىبارەت .

ئىشخانا قول سانائىتىدە يولغا قويۇلغان ئىش تەقسىماتىنى توغرا چۈشىنىش ئۈچۈن ، مۇھىمى تۆۋەندىكىچە ھەرقايسى نۇقتىلارنى ئىگىلەش لازىم . ئالدى بىلەن ، بۇ يەردە



ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ھەرقايسى ئالاھىدە باسقۇچلارغا پارچىلىنىشى بىلەن قول سانائەت پائالىيەتلىرىنىڭ تۈرلۈك ئوخشاش بولمىغان قىسمەن مەشغۇلاتلارغا بۆلۈنۈشى تامامەن بىردەك . مەشغۇلاتنىڭ مۇرەككەپ ياكى ئاددىي بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، ئۇ يەنىلا قول سانائەت خاراكتېرىدە بولغاچقا ، ئۇ يەنىلا ھەر بىر ئىشچىنىڭ ئىش قوراللىرىنى ئىشلەتكەن چاغدىكى كۈچىگە ، مەلىكىلىكلىكىگە ، سۈرئىتىگە ۋە توغرىلىقىغا باغلىق بولىدۇ . قول سانائەت يەنىلا ئاساس بولۇپ قېلىۋېرىدۇ . بۇنداق تار تېخنىكىۋى ئاساس ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ھەقىقىي ئىلمىي ئاساستا پارچىلىنىشىغا ئىمكانىيەت بەرمەيدۇ ، چۈنكى مەھسۇلات بېسىپ ئۆتىدىغان ھەر بىر قىسمەن جەريانىنىڭ جەزمەن قىسمەن قول سانائەت ئەمگىكى سۈپىتىدە ئورۇندىلىشى شەرت بولىدۇ . قول سانائەت جەھەتتىكى مەلىكىلىك يەنىلا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئاساسى بولۇپ قالغاچقا ، ھەر بىر ئىشچى پەقەت بىر خىل قىسمەن فۇنكسىيە بىلەن شۇغۇللىنىشقا ماس كېلىدىغان بولىدۇ ، ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچى ئۆمۈر بويى مۇشۇنداق قىسمەن فۇنكسىيىنىڭ ئورگانىغا ئايلىنىدۇ . ئاخىر ، بۇنداق ئىش تەقسىماتىنىڭ ئۆزى ھەمكارلىقنىڭ ئالاھىدە بىر تۈرى بولۇپ ، ئۇنىڭ نۇرغۇن ئەۋزەللىكلىرى ھەمكارلىقنىڭ مۇشۇنداق ئالاھىدە شەكلىدىن ئەمەس ، بەلكى ئۇنىڭ ئومۇمىي خاراكتېرىدىن پەيدا بولىدۇ .

## 2 . قىسمەن ئىشچى ۋە ئۇنىڭ قورالى

ئەگەر بىز يەنىمۇ ئىنچىكىلەپ تەكشۈرىدىغان بولساق ، ئەڭ ئاۋۋال شۇنى ئېنىق كۆرىمىزكى ، ئۆمۈربويى ئەينى بىر خىل

ئاددىي مەشغۇلات بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئىشچى ئۆزىنىڭ پۈتۈن تېنىنى ئەنە شۇ مەشغۇلاتنىڭ بىر تەرەپلىمە ئاپتوماتىك ئورگانىغا ئايلاندۇرىدۇ ، شۇڭا ئۇ بۇ مەشغۇلات ئۈچۈن بىرقاتار مەشغۇلاتلارنى كەينى-كەينىدىن ئورۇندايدىغان قول سانائەتچىگە قارىغاندا ئاز ۋاقىت سەرپ قىلىدۇ . لېكىن ، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ تىرىك ئاپپاراتىنى ھاسىل قىلغۇچى بىرلەشمە ئومۇمىي ئىشچىلار پۈتۈنلەي ئەنە شۇ بىر تەرەپلىمە قىسمەن ئىشچىلاردىن تەركىب تاپىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ مۇستەقىل قول سانائەتكە قارىغاندا ، بۇ يەردە قىسقا مۇددەت ئىچىدە كۆپرەك مەھسۇلات ئىشلەپچىقارغىلى بولىدۇ ، يەنى ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ئاشىدۇ . (27)
قىسمەن ئەمگەك مۇستەقىللىشىپ بىر ئادەم ئۈچۈن ئۆزىگە خاس فۇنكسىيىگە ئايلانغاندىن كېيىن ، قىسمەن ئەمگەكنىڭ ئۇسۇلىمۇ مۇكەممەللىشىپ بارىدۇ . بىر خىل چەكلىك ھەرىكەتنى دائىم تەكرارلاش ھەمدە دىققەت-ئېتىبارنى ئەنە شۇ چەكلىك ھەرىكەتكە مەركەزلەشتۈرۈش نەتىجىسىدە ، تەجرىبىلەردىن ئەڭ ئاز كۈچ سەرپ قىلىپ كۆزلەنگەن نەتىجىگە ئېرىشىشنى ئۆگىنىۋالغىلى بولىدۇ . ئۇنىڭ ئۈستىگە بىر نەچچە ئەۋلاد ئىشچى ھامان بىر ۋاقىتتا ياشاپ ، بىر قول سانائەت ئىشخانىسىدا ئورتاق ئىشلىگەچكە ، ئۇلارنىڭ شۇ يول بىلەن تېپىنىكا جەھەتتە ئېرىشكەن ماھارىتى مۇستەھكەملىنىپ ، توپلىنىپ بارىدۇ ھەمدە تېزدىن ئەۋلادتىن-ئەۋلادقا ئۆتۈپ تۇرىدۇ . (28)

(27) «بىر خىل ئىش تۈرى كۆپ بولغان ئىشخانا قول سانائىتىدە، ئەمگەك ئوخشاش بولمىغان قىسمەن ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدا قانچىكى ئىنچىكە تەقسىم قىلىنسا، ئۇ شۇنچىلىك تېز، شۇنچىلىك ياخشى ئورۇندىلىدۇ، ۋاقىت ۋە ئەمگەك شۇنچە ئاز سەرپ قىلىنىدۇ.» ([ھ • مارتىن] «شەرقىي ھىندىستان سودا مەنپەئىتى» 1720-يىل لوندون نەشرى، 71-بەت)

(28) «يېنىك ئەمگەك — ئەۋلادتىن-ئەۋلادقا قالغان ماھارەت.» (ت • خودجىسكىن «ئاممىباب سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقى» 48-بەت)



ئىشخانا قول سانائىتى ئىشخانا ئىچىدە مەۋجۇت بولغان تۈرلۈك قول سانائەتنىڭ تەبىئىي شەكىللەنگەن ئاجرىلىشىنى قايتا ھاسىل قىلىپ ۋە ئۇنى سىستېمىلىق تۈردە يۇقىرى چەككىچە راۋاجلاندۇرۇپ ، شۇ ئارقىلىق ئەمەلىيەتتە قىسمەن ئىشچىلاردا ماھارەت يارىتىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ قىسمەن ئەمگەكنى بىر ئادەمنىڭ ئۆمۈرلۈك فۇنكسىيىسىگە ئايلاندۇرۇپ قويۇشى ئىلگىرىكى جەمئىيەتتىكى تۆۋەندىكىدەك خاھىشقا يەنى قول سانائەتنى ۋارىسلىق قىلىنىدىغان كەسىپكە ئايلاندۇرۇش ، ئۇنى تەبىقىلەرگە مۇقىملاشتۇرۇش ياكى مۇئەييەن تارىخىي شارائىتتا ھاسىل قىلىنىپ تەبىقە تۈزۈمى بىلەن زىت كېلىدىغان شەخسىي ئۆزگىرىش بولغاندا ، ئۇنى زورمۇزور كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسىغا ئايلاندۇرۇشتەك خاھىشلارغا مۇۋاپىق كېلىدۇ . تەبىقە ۋە كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسى پەيدا بولىدىغان تەبىئىي قانۇنىيەت ھايۋانلار ۋە ئۆسۈملۈكلەرنىڭ تۈر ۋە كەنجى تۈرلەرگە بۆلۈنۈشىنى تەڭشەيدىغان تەبىئىي قانۇنىيەتتۇر . پەرق پەقەت شۇنىڭدىكى ، تەبىقىنىڭ ۋارىسلىقى ۋە كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسىنىڭ يەكلىمىلىكى تەرەققىي قىلىپ مەلۇم دەرىجىگە يەتكەندە ئىجتىمائىي قانۇن تەرىقىسىدە ئېلان قىلىنىدۇ . (29)

«داككادا ئىشلەنگەن نەپىس ھەم نېپىز مۇسلىن، ئۆز رەڭگىنىڭ گۈزەللىكى ۋە پىششىقلىقى جەھەتتىن كوروماندېلدا توقۇلغان چىت رەخت ۋە باشقا گەزلىمىلەرنىڭ ھامان تەڭدىشى يوق. لېكىن بۇ گەزلىمىلەر كاپىتالغا، ماشىنىغا ۋە ئىش تەقسىماتىغا تايانماي ياكى

(29) «ھۈنەر... مىسىردىمۇ خېلى مۇكەممەللەشكەن دەرىجىگە يەتتى. چۈنكى پەقەت مۇشۇ دۆلەتتىلا قول سانائەتچىلەرنىڭ باشقا شەھەر ئاھالىسى سىنىپىنىڭ ئىشلىرىنى سۈرۈشتۈرۈشكە ئەسلا رۇخسەت قىلىنمايتتى، ئۇلار پەقەت ئۆز جەمەتىنىڭ قانۇن بويىچە ۋارىسلىق قىلىشى كېرەك بولغان كەسىپ بىلەنلا شۇغۇللىنىشى لازىم ئىدى... بىز باشقا مىللەت قول سانائەتچىلىرىنىڭ دىققەت-ئېتىبارىنى نۇرغۇن ئىشلارغا قاراتقانلىقىنى كۆرىمىز... ئۇلار بەزىدە تېرىقچىلىق قىلىدۇ، بەزىدە سودىغا كىرىشىدۇ، بەزىدە بىرلا ۋاقىتتا

ياۋروپا فابرىكىسىغا نۇرغۇن پايدا يەتكۈزگەن ئۇسۇللارنىڭ بىرەرسىگە تايانماي تۇرۇپ ئىشلەپچىقىرىلغان. ئۇ يەردە توقۇغۇچى خېرىدارنىڭ زاكازىغا قاراپ رەخت توقۇيدۇ. ئۇنىڭ ئىشلەتكەن ماشىنىسى ناھايىتى ئاددىي، بەزى چاغلاردا ياغاچلارنى قۇراشتۇرۇپ دەستگاھ ياساپ قويىدۇ. بۇنداق توقۇش ماشىنىسىدا ھەتتا ئۆرۈش يىپلىرىنى تارتىش جابدۇقىمۇ يوق، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ دەستگاھ پۈتۈن بويىچە سوزۇلغان ھالدا تۇرىدۇ، ئۇ ناھايىتى قوپال، ئۇزۇن بولغاچقا ئۇنى ئىشلەپچىقارغۇچى تۇرىدىغان ئۆيگە قويغىلى بولمايدۇ، شۇڭا ئۇچۇق دالىدا ئىشلەشكە توغرا كېلىدۇ، ھاۋا بۇزۇلغان كۈنى ئىش توختىتىشقا مەجبۇر بولىدۇ.» (30)

دەل ئاتىدىن بالىغا، بالىدىن نەۋرىلەرگە ئەۋلادمۇئەۋلاد مىراس قېلىپ توپلانغان ئالاھىدە مەلىكىلىك ئارقىلىقلا ھىندىستانلىقلار ئۆمۈچۈككە ئوخشاش توقۇش ماھارىتىگە ئىگە بولىدۇ. لېكىن ئىشخانا قول سانائىتىدە ئىشلەيدىغان كۆپ سانلىق ئىشچىلارغا قارىغاندا ھىندىستانىنىڭ بىر توقۇمىچى ئىشچىسى ناھايىتى مۇرەككەپ ئەمگەكنى ئورۇندايدۇ.

مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشتىكى ھەرقايسى قىسمەن جەريانلارنى رېتى بويىچە ئورۇندايدىغان قول سانائەتچىنىڭ بىردەم ئىش ئورنىنى يۆتكەپ تۇرۇشى، بىردەم ئەسۋابىنى ئالماشتۇرۇپ تۇرۇشىغا توغرا كېلىدۇ. بىر مەشغۇلاتتىن ئىككىنچى بىر

---

ئىككى-ئۈچ خىل ھۈنەر بىلەن شۇغۇللىنىدۇ. ئەركىن دۆلەتلەردە ئۇلار ئادەتتە خەلق قۇرۇلتايلىرىغا قاتنىشىدۇ... ئەكسىچە مىسىردا بىر قول سانائەتچى دۆلەت ئىشلىرىغا قاتناشسا ياكى بىرلا ۋاقىتتا بىرنەچچە خىل ھۈنەر بىلەن شۇغۇللانسا ئېغىر جازاغا تارتىلىدۇ. شۇڭا، ئۇلارنىڭ ئۆز كەسپىگە بېرىلىپ ئىشلىشىگە ھېچنەرسە كاشىلا قىلالمايدۇ... بۇنىڭدىن باشقا، ئۇلار ئەجداتلىرىنىڭ نۇرغۇن ھونەرلىرىگە ۋارىسلىق قىلغان بولسىمۇ، يەنىلا ياخشى يېڭىلىقلارنى تېپىشقا قىزىقىدۇ.» (سىسىلىنلىق دىئودورس «تارىخشۇناسلىق مەجمۇئەسى» 1-توم 74-باب)

(30) ش • مۇرراي، جامېس ۋىلسون قاتارلىقلارنىڭ ئەسىرى «ئەنگلىيىگە قاراشلىق ھىندىستاننىڭ قەدىمكى ۋە بۈگۈنكى زامان تارىخى ھەققىدە ئومۇمىي بايان» 1832-يىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 2-توم 449-[450-]بەتلەر، ھىندىستاننىڭ دەستگاھى تىك بولىدۇ، يەنى ئۆرۈش يىپلىرى تىك تارتىلىدۇ.



مەشغۇلاتقا ئالمىشىش نەتىجىسىدە ئۇنىڭ ئەمگىكىنىڭ بىر تەكشى بېرىشى ئۈزۈلۈپ قالىدۇ ۋە ئۇنىڭ ئىش كۈنىدە مەلۇم بوش ۋاقىتلار ھاسىل بولىدۇ. ئەگەر قول سانائەتچى كۈن بويى بىر خىل مەشغۇلات بىلەن ئۈزلۈكسىز شۇغۇللىنىۋەرسە، بۇنداق بوش ۋاقىت قىسقىرايدۇ، يەنى ئۇنىڭ مەشغۇلاتىدىكى ئۆزگىرىشنىڭ كېمىيىشىگە ئەگىشىپ بوش ۋاقىتمۇ يوقىلىشقا يۈزلىنىدۇ. بۇ يەردە، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشىغا ياكى مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە ئەمگەك كۈچىنىڭ ئارتۇقچە چىقىم قىلىنغانلىقى يەنى ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ ئاشقانلىقى، ياكى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۈنۈمسىز سەرپىياتىنىڭ كېمەيگەنلىكى سەۋەب بولىدۇ. دېمەك، تىنچ ھالەتتىن ھەر قېتىم ھەرىكەتكە كۆچۈش ئۈچۈن ئارتۇقچە سەرپ قىلىنغان كۈچنىڭ ئورنىنى، ئېرىشكەن نورمال سۈرئەتنىڭ خېلى ئۇزاقراق ۋاقىت داۋام قىلىشى تولدۇرىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئۈزلۈكسىز بىر تەرىزدىكى ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىشمۇ زېھنىي كۈچنىڭ ئۇرغۇشىغا ۋە جۇش ئۇرۇپ تۇرۇشىغا توسالغۇ بولىدۇ، چۈنكى زېھنىي كۈچ دېگەن پائالىيەتنىڭ ئۆزىدىكى ئۆزگىرىش داۋامىدا ئەسلىگە كېلىدۇ ۋە تەسىر كۆرسىتىدۇ.

ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئەمگەكچىنىڭ ماھارىتىگىلا ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ ئىش قورالىنىڭ مۇكەممەللىشىش دەرىجىسىگىمۇ باغلىق بولىدۇ. ئوخشاش خىلدىكى قوراللار، مەسىلەن، يونۇش، تېشىش، ئويۇش ۋە بازغانلاش جابدۇقى قاتارلىق ئەسۋابلار ھەر خىل ئەمگەك جەريانلىرىدا ئىشلىتىلىدۇ، يەنە كېلىپ بىر خىل قورالنىڭ ئۆزى بىر ئەمگەك جەريانىدا ئوخشاش بولمىغان مەشغۇلات ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئەمما، ئەمگەك جەريانىدىكى ئوخشاش بولمىغان مەشغۇلاتلار بىر-بىرىدىن ئاجرىتىلغان ھامان

ھەمدە ھەر بىر قىسمەن مەشغۇلات قىسمەن ئىشچى قولىدا ئەڭ مۇۋاپىقلىشىپ مەخسۇس شەكىلگە كىرگەن ھامان، ئىلگىرى ھەر خىل مەقسەت ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن قوراللارنى ئۆزگەرتىش مۇقەررەر بولۇپ قالىدۇ. قوراللارنىڭ شەكلىنى ئۆزگەرتىش يۆنىلىشى قورالنىڭ ئەسلىدىكى شەكلى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئالاھىدە قىيىنچىلىقتىن ھاسىل قىلىنغان تەجرىبىلەرگە ئاساسەن بەلگىلىنىدۇ. ئەمگەك قورالىنىڭ پارچىلىنىشى ۋە ئەمگەك قورالىنىڭ مەخسۇسلىشىشى ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ خۇسۇسىيىتى، ئالدىنقىسى ئوخشاش خىلدىكى قوراللارنى ھەر خىل ئالاھىدە ئىشلىتىلىش ئورنىغا ماس كېلىدىغان ئالاھىدە مۇقىم شەكىلگە ئىگە قىلىدۇ، كېيىنكىسى ھەر بىر مۇشۇنداق ئالاھىدە قوراللارنى پەقەت مەخسۇس قىسمەن ئىشچىلارنىڭ قولىدىلا رولىنى تولۇق جارى قىلدۇرالايدىغان قىلىدۇ. يالغۇز بىرمىنھامنىڭ ئۆزىدە 300 چە خىلمۇخىل بولقا ئىشلەپچىقىرىلىدۇ، بۇ بولقىلارنىڭ ھەر بىرى ئالاھىدە بىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغىلا باب كېلىپ قالماي، كۆپىنچە خىلمۇخىل بولقىلارنىڭ ھەممىسى ئوخشاش بىر جەرياننىڭ ئوخشاشمىغان مەشغۇلاتلىرىدىلا ئىشلىتىلىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرى ئەمگەك قوراللىرىنى قىسمەن ئىشچىلارنىڭ مەخسۇس ئالاھىدە فۇنكسىيىلىرىگە ماسلاشتۇرۇش يولى بىلەن بۇ ئەمگەك قوراللىرىنى ئاددىيلاشتۇرىدۇ، ياخشىلايدۇ ۋە خىلمۇخىللاشتۇرىدۇ.[31] شۇنىڭ بىلەن ئىشخانا قول سانائىتى

(31) دارۋىن ئۆزىنىڭ دەۋر بۆلگۈچ ئەسىرى «ماددىنىڭ پەيدا بولۇشى»دا ھايۋانات ۋە ئۆسۇملۈكلەرنىڭ تەبىئىي ئەزاسى ھەققىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئەينى بىر ئەزانىڭ ئوخشاش بولمىغان ئىشلارنى ئورۇندىشىغا توغرا كەلگەندە، بۇ ئەزادا ئاسانلا ئۆزگىرىش بولۇشىدىكى سەۋەب ئېھتىمال مۇنداق بولسا كېرەك: تەبىئىي تاللاشنىڭ ھەر بىر ھالەتتىكى كىچىككىنە پەرقلەرنى ساقلىشى ياكى ئۇنى يېيىشى ئەينى بىر ئەزانىڭ مەخسۇس بىر ئالاھىدە مەقسەت ئۈچۈن ئىشلىتىلگىنىدىكىدەك ئېھتىياجلىق بولمايدۇ. مەسىلەن، خىلمۇخىل نەرسىلەرنى كېسىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان پىچاق ئومۇمەن بىر خىل ھالىتىنى ساقلاپ قالىدۇ؛ لېكىن، مەخسۇس بىر خىل ئىشقا بەلگىلەنگەن قورالنى باشقا بىر خىل ئىشقا ئىشلەتكەندە، باشقا بىر خىل شەكىلگە كىرگۈزۈش شەرت.»



دەۋرىمۇ شۇنىڭ بىلەن تەڭ ماشىنا ئۈچۈن بىر ماددىي شارائىت يارىتىپ بېرىدۇ، چۈنكى ماشىنا نۇرغۇن ئاددىي قوراللارنىڭ بىرىكىشىدىن ھاسىل بولىدۇ.

قىسمەن ئىشچى ۋە ئۇنىڭ قورالى ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئاددىي ئامىلىنى ھاسىل قىلىدۇ. ئەمدى ئىشخانا قول سانائىتىنى تەلتۆكۈس تەكشۈرۈپ كۆرەيلى.

## 3. ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىككى خىل ئاساسىي شەكلى—ئارىلاشما ئىشخانا قول سانائىتى ۋە ئورگانىك ئىشخانا قول سانائىتى

ئىشخانا قول سانائىتى ئىككى خىل ئاساسىي شەكىلدە تۈزۈلىدۇ. بۇ ئىككى خىل شەكىل بەزىدە گىرەلىشىپ كەتسىمۇ، لېكىن يەنىلا ماھىيەت جەھەتتىن ئوخشىمايدىغان ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدۇ، يەنە كېلىپ بولۇپمۇ ئىشخانا قول سانائىتى كېيىن ماشىنا ئىشلىتىلىدىغان يىرىك سانائەتكە ئايلانغاندا، پۈتۈنلەي باشقا-باشقا رول ئوينايدۇ. بۇنداق ئىككى ياقلىمىلىق مەھسۇلاتنىڭ ئۆز خاراكتېرىدىن كېلىپ چىقىدۇ. مەھسۇلات يا ھەرقايسى مۇستەقىل قىسمەن مەھسۇلاتلارنى نوقۇل مېخانىك يول بىلەن بىرلەشتۈرۈشتىن، ياكى ئۆزئارا باغلانغان بىر قاتار جەريان ۋە مەشغۇلاتلارنى كەينى-كەينىدىن باشتىن كەچۈرۈش ئارقىلىق ئورۇنلىنىدىغان ھالەتتىن ھاسىل بولىدۇ.

مەسىلەن ، پاراۋۇز 5000 دىن ئارتۇق مۇستەقىل دېتاللاردىن تەركىب تاپىدۇ . لېكىن ئۇ يىرىك سانائەت مەھسۇلى بولغانلىقى ئۈچۈن ، بىرىنچى خىلغا كىرىدىغان ھەقىقىي ئىشخانا قول سانائىتىگە مىسال بولالمايدۇ . سائەتلا ناھايىتى ئوبدان مىسال بولالايدۇ . ۋىلىيام پېتتى ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتىنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن شۇ سائەتنى مىسالغا ئالغان . [267] سائەت نيۇرنبېرگلىك بىر قول سانائەتچىنىڭ شەخسىي مەھسۇلاتىدىن [268] نۇرغۇن قىسمەن ئىشچىلارنىڭ ئىجتىمائىي مەھسۇلاتىغا ئايلانغان . بۇ قىسمەن ئىشچىلار مۇنۇلار : دەسلەپكى تەييارلىغۇچى ، پرۇژىنا ئىشچىسى ، سائەت يۈزلۈك ئىشچىسى ، قىل سىم ئىشچىسى ، تاش ئىشچىسى ، خراپوۋىك تارتقۇ ئىشچىسى ، سترېلكا ئىشچىسى ، سائەت قېپى ئىشچىسى ، ۋىنت ئىشچىسى ، زەرلىگۈچى ، ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇن ئۇششاق تۈرلەر بار ، مەسىلەن ، چاق ئىشچىسى (جەز چاق ، پولات چاق دەپ بۆلۈنىدۇ) ، تىربا ئىشچىسى ، سائەتنى بۇراش ۋە سترېلكىلارنى ئايلاندۇرۇش ئىشچىسى ، چاق ئورنىتىش ئىشچىسى (تۈرلۈك چاقلارنى ئوققا ئورنىتىش ھەمدە پەردەزلاش قاتارلىقلار) ، ئوق بويىنى ئىشچىسى ، چىشلىق چاق ئورناتقۇچى (ھەر خىل چىشلىق چاق ۋە تىربىلارنى مېخانىزمغا ئورنىتىش) ، چىش چىقارغۇچى (چاققا چىش چىقىرىش ، تۆشۈك ئېچىش ، خراپوۋىك تەپكىسىنىڭ پرۇژىنىنى ئورنىتىش ۋە تەپكىنى سۇغىرىش) ؛ يۈرۈش دېتاللىرىنى تەييارلىغۇچى ، سائەت سىلىندىر ئۇسۇلىدا يۈرگۈزۈلسە يەنە سىلىندىر تەييارلاش ئىشچىسى ، يۈرۈش چاقلىرىنى تەييارلىغۇچى ، تېز-ئاستىلىقنى توغرىلاش قۇرۇلمىسى ئىشچىسى (سائەتنىڭ يۈرۈشىنى توغرىلايدىغان قۇرۇلمىسى) ، سۈرئەت توغرىلىغۇچى ئىشچىسى ، خۇد ئورناتقۇچى ، پولاتنى



پەردازلىغۇچى ، چىشلىق چاقنى پەردازلىغۇچى ، ۋىنت پەردازلىغۇچى ، رەقەم يازغۇچى ، سائەت تەگلىكىنى ياسىغۇچى (مىسقا سىر بېرىش) ، سائەت ھالقىسى ياسىغۇچى ، چۈلۈك ئورناتقۇچى (جەز چۈلۈكنى سائەت قېپىنىڭ ئۇلاشقان يېرىگە كىرگۈزۈش ۋەھاكازا) ، سائەت قېپى پرۇژىنىنى ياسىغۇچى (سائەت قېپىنى ئاچىدىغان پرۇژىنىنى ئورنىتىش) ، ئويمىچى ، نەققاش ، سائەت قېپىنى پەردازلىغۇچى شۇنىڭدەك باشقا ئىشچىلار ، ئاخىرىدا سائەتنى قۇراشتۇرۇش ھەمدە ئۇنى يۈرگۈزىدىغان ئىشچى . پەقەت سائەتنىڭ ئاز ساندىكى بىرقانچە دېتاللىرىلا ئوخشاش بولمىغان كىشىلەرنىڭ قولىدىن ئۆتىدۇ ، بۇ بارلىق تارقاق بۆلەكلەر[125] نىڭ ھەممىسى بىر كىشىنىڭ قولىغا كېلىپ ئاندىن بىر پۈتۈن مېخانىزم ھالىغا كەلتۈرۈلىدۇ . بۇ يەردە ، باشقا شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان مەھسۇلاتتىكىدەك ، تەييار مەھسۇلات ۋە ئۇنىڭ تۈرلۈك ئامىللىرىنىڭ تاشقى مۇناسىۋىتى قىسمەن ئىشچىلارنىڭ بىر ئىشخانىدا بىرىكىشىنى تەسادىپىي ئىش قىلىپ قويىدۇ . قىسمەن ئەمگەكنىڭ ئۆزى مۇستەقىل قول سانائەت تەرىقىسىدە ئېلىپ بېرىلىدۇ ، مەسىلەن ، ۋائات ۋە نېۋشاتېل شتاتلىرىدا ئەنە شۇنداق ؛ جەنۋەدە چوڭ سائەت قول سانائەت ئىشخانىلىرى بار ، يەنى ئۇ يەردە قىسمەن ئىشچىلار بىر كاپىتالنىڭ باشچىلىقىدا بىۋاسىتە ھەمكارلىشىدۇ . لېكىن جەنۋەدىمۇ ستىرېلكا تەگلىكى ، پرۇژىنىلار ۋە سائەت قاپلىرى قول سانائەت ئىشخانىسىنىڭ ئۆزىدە كۆپ ئىشلەنمەيدۇ . بۇ يەردە ، بىرلەشكەن ئىشخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشى ئايرىم ئەھۋاللاردىلا پايدىلىق بولىدۇ ، چۈنكى ئۆيدە ئىشلەيدىغان ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدا رىقابەت ناھايىتى كۈچلۈك بولىدۇ ، ئىشلەپچىقىرىش نۇرغۇن يات سۈپەت جەريانلىرىغا بۆلۈنگەن بولغاچقا ، كىشىلەرنىڭ ئورتاق

ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن پايدىلىنىشقا ئانچە مۇمكىن بولمايدۇ؛ ۋەھالەنكى مەھسۇلات تارقاق ئەھۋالدا ئىشلەپچىقىرىلغاچقا، كاپىتالىست زاۋۇت بىناسى قاتارلىقلارغا قىلىنىدىغان خىراجەتنى تېجەپ قالالايدۇ[32]. بىراق، ئۆز ئۆيىدە كاپىتالىست (زاۋۇت ئىگىسى) ئۈچۈن ئىشلەيدىغان قىسمەن ئىشچىلارنىڭ ئورنى پەقەت ئۆزىنىڭ خېرىدارى ئۈچۈنلا ئىشلەيدىغان مۇستەقىل قول سانائەتچىلەرنىڭ ئورنىغا تامامەن ئوخشىمايدۇ[33].

ئىككىنچى خىلغا كىرىدىغان ئىشخانا قول سانائىتى ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئورۇندالغان شەكلى بولۇپ ئۇ ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلات بىر-بىرىگە باغلىق بولغان تەرەققىيات باسقۇچىدىن ئۆتىدۇ ۋە بىر-بىرلەپ بىر قاتار باسقۇچلۇق جەريانلاردىن ئۆتىدۇ، مەسىلەن، يىڭنە كارخانىسىدا سىم 72 ھەتتا 92 مەخسۇس قىسمەن ئىشچىنىڭ قولىدىن ئۆتىدۇ.

بۇنداق ئىشخانا قول سانائىتى ئەسلىدىكى تارقاق قول سانائەتنى بىرلەشتۈرگەنلىكتىن، مەھسۇلاتنىڭ ھەرقايسى ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ماكان ئارىلىقىنى قىسقارتىدۇ. مەھسۇلاتنىڭ بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا يۆتكىلىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ۋاقىت قىسقىرايدۇ، شۇنداقلا، مۇشۇنداق يۆتكىلىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەكمۇ ئازىيىدۇ[34]. شۇنداق قىلىپ، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى قول سانائەتتىكىگە قارىغاندا ئاشىدۇ، بۇنداق ئېشىش ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئومۇمىي ھەمكارلىق خاراكتېرىدىن ھاسىل بولغان. يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشخانا قول سانائىتىگە خاس ئىش تەقسىماتى پرىنسىپى ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچلىرىنى بىر-بىرىدىن ئايرىتىۋېتىدۇ، بۇ باسقۇچلار شۇ سانغا تەڭ كېلىدىغان قول سانائەت خاراكتېرىدىكى قىسمەن ئەمگەك سۈپىتىدە ئۆزئارا مۇستەقىل تۇرىدۇ. ھەرقايسى تەنھا فۇنكسىيىلەر ئارا ئالاقە ئورنىتىش ۋە بۇ ئالاقىنى داۋاملاشتۇرۇش تۈپەيلىدىن، مەھسۇلاتنى ئۈزلۈكسىز بىر قولدىن ئىككىنچى بىر قولغا، بىر جەرياندىن ئىككىنچى بىر جەريانغا ئۆتكۈزۈپ تۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. يىرىك سانائەت نۇقتىسىدىن قارىغاندا، بۇ ھال چىقىمنى ئاشۇرىدىغان، ئىشخانا قول سانائىتى پرىنسىپىنىڭ ئۆزىگە خاس بولغان ئالاھىدە چەكلىمىلىك بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ[35].

---

(32) 1854-يىلى جەنۋەدە 80 مىڭ دانە سائەت ئىشلەپچىقىرىلغان، بۇ نېۋشاتېل شتاتىدا ئىشلەپچىقىرىلغان سائەتنىڭ $\frac{1}{5}$ دىن سەل كەم. سائەت قول سانائەت ئىشخانىسى شەھىرى دېپ قاراشقا بولىدىغان شودېفوندا يىللىق مەھسۇلات مقدارى جەنۋەدىكىدىن بىر ھەسسە كۆپ سائەت ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. جەنۋەدە 1850-يىلدىن 1861-يىلغىچە 720 مىڭ سائەت ئىشلەنگەن. «ئايال پادىشاھ ئالىيلىرىنىڭ چەت ئەل ئەلچىخانىسىدا تۇرۇشلۇق كاتىپىنىڭ ئۆزى تۇرۇشلۇق دۆلەتنىڭ سودا-سانائەتكە ئوخشاش ئىشلىرىنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدا دوكلات» 1863-يىلى 6-نومۇر «جەنۋە سائەتچىلىكى توغرىسىدا دوكلات»قا قاراڭ. ئەگەر پەقەت قۇراشتۇرۇش ئارقىلىقلا مەھسۇلات چىقىدىغان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەرقايسى جەريانلىرىنىڭ ئۆزئارا باغلىنىشلىق بولماي ئورۇنلىنىشى قول سانائەت ئىشخانىسىنىڭ يىرىك سانائەت ئاساسىدىكى ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشقا ئايلىنىشىنى قىيىنلاشتۇرۇپ قويسا، ئۇ ھالدا سائەت ئىشلەپچىقىرىشدا يەنە باشقا ئىككى توسالغۇ تۇغۇلىدۇ، يەنى سائەت زاپچاسلىرى ئۇششاق-نازۇك بولىدۇ، يەنە كېلىپ سائەت زىبۇ-زىننەت بۇيۇمى بولغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ شەكلى خىلمۇخىل بولىدۇ، شۇڭا، ئالايلۇق، لوندوندىكى ئەڭ ياخشى سائەت شىركىتىنىڭ بىر يىلدا ئىشلەپچىقارغان سائەتلىرىنىڭ بىر كاروپكىسىنىڭ ئوخشاش بولۇشى ناتايىن. ماشىنىلاردىن ئۈنۈملۈك پايدىلىنىدىغان ۋاشېرون ۋە كونستانتىن سائەت زاۋۇتى سائەتنىڭ چوڭ-كىچىكلىكى ۋە شەكلى جەھەتتىن كۆپ دېگەندە ئۈچ-تۆت خىل سائەت ئىشلەپچىقىرىدۇ.

(33) سائەتچىلىكتىن ئىبارەت بۇنداق ئارىلاشما ئىشخانا قول سانائىتىگە دائىر تىپىك مىساللاردىن يۇقىرىدا ئېيتىلغان ھادىسلەرنى يەنى قول سانائەت پائالىيىتى تۈپەيلىدىن پارچىلىنىدىغان ۋە ھاسىل بولىدىغان ئەمگەك قورالىرىنىڭ ئايرىلىشنى ۋە مەخسۇسلىششىنى ئىنتايىن تەپسىلىي تەتقىق قىلالايمىز.

(34) «كىشىلەر شۇقەدەر يېقىن تۇرۇپ بىرلىشىپ ئىشلىگەن ئەھۋال ئاستىدا، ترانسپورت ئىشلىرى مۇقەررەر تېخىمۇ ئاز بولىدۇ.» ([ھ • مارتىن] «شەرقىي ھىندىستان سودىسىنىڭ مەنپەئىتى» 160-بەت)

(35) «قول سانائەت ئەمگىكى ئىشقا سىلىنغانلىق تۈپەيلىدىن، ئىشخانا قول سانائىتىدە ئوخشاش

ئەگەر بىز مەلۇم مىقداردىكى خام ئەشيانى (مەسىلەن ، قەغەز قول سانائەت ئىشخانىسىدا لاتا-پۇتىلارنى ، يىڭنە قول سانائەت ئىشخانىسىدا سىمنى) تەكشۈرسەك ، بۇ خام ئەشيالارنىڭ ئۆزىنىڭ ئاخىرقى ھالىتىگە كىرگىچە ، ئوخشاش بولمىغان قىسمەن ئىشچىلارنىڭ قولىدا ۋاقىت جەھەتتىن كەينى-كەينىدىن ئېلىپ بېرىلىدىغان ھەرقايسى ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچلىرىدىن ئۆتىدىغانلىقىنى كۆرىمىز . ئەگەر ئىشخانىنى بىر باش ئاپپارات دەپ قارىساق ، ئۇ ھالدا خام ئەشيا بىرلا ۋاقىتتا ئۇنىڭ بارلىق ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچلىرىدا تۇرىدۇ . قىسمەن ئىشچىلاردىن تەركىب تاپقان بارلىق ئىشچىلارنىڭ نۇرغۇن ئەسۋاب تۇتقان قوللىرىنىڭ بىر قىسمى سىمنى تارتىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە بىر قىسىم قوللار ۋە ئەسۋابلار سىمنى توغرىلايدۇ ، كېسىدۇ ، ئىنچىكىلەيدۇ ۋەھاكازا . ئوخشاش بولمىغان باسقۇچلار جەريانىنىڭ ۋاقىت جەھەتتىن كەينى-كەينىدىن ئېلىپ بېرىلىشى ماكان جەھەتتىن مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشقا ئايلىنىدۇ . شۇڭلاشقا ئوخشاش بىر ۋاقىت ئىچىدە تېخىمۇ كۆپ تەييار مەھسۇلات ھاسىل قىلغىلى بولىدۇ . (36) گەرچە بۇنداق بىرلا ۋاقىتتا ئورۇنلىنىش ئومۇمىي جەريانلارنىڭ ئادەتتىكى ھەمكارلىق شەكلىدىن ھاسىل بولسىمۇ ، بىراق ئىشخانا قول سانائىتى تەييار ھەمكارلىق شارائىتلىرىنى

---

بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچلىرىدا بىر-بىرىدىن ئاجرىلىپ تۇرۇش ئەھۋالى يۈز بېرىدۇ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش خىراجىتىنى زور دەرىجىدە كۆپەيتىۋېتىدۇ، بۇ زىيان ئاساسەن بىر ئەمگەك جەريانىدىن ئىككىنچى بىر ئەمگەك جەريانىغا يۆتكىلىشتىن كېلىپ چىقىدۇ.» («ھەرقايسى ئەل سانائىتى» 1855-يىل لوندون نەشرى، 2-قىسىم 200-بەت)

(36) «ئىش تەقسىماتى، خىزمەتنى بىرلا ۋاقىتتا ئېلىپ بارغىلى بولىدىغان ھەرقايسى بۆلەكلەرگە بۆلۈۋېتىش يولى بىلەنمۇ ۋاقىتنى تېجەپ قالىدۇ... يەككە ئادەمنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئەمگەك جەريانلىرىنى بىرلا ۋاقىتتا ئايرىم-ئايرىم ئورۇنلىشى لازىم بولىدىغان بولغاچقا، ئىلگىرىكى بىر يىگنە ياساشتا كېسىش ياكى ئىنچىكىلەش ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىتتا نۇرغۇن يىگنە ياسىغىلى بولىدۇ.» (دۇگالد ستېۋارت «سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق دەرسلىكى» 319-بەت)



تېپىپلا قالماي ، بەلكى ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ پائالىيەتلىرىنى پارچىلاش يولى بىلەن ھەمكارلىق شارائىتلىرىنى قىسمەن يارىتىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىشخانا قول سانائىتى مەلۇم بىر ئىشچىنى ئوخشاش بىر قىسمەن ئەمگەككە باغلاپ قويىدىغان بولغانلىقتىن ئەمگەك جەريانىنى مانا مۇشۇنداق ئىجتىمائىي ئاساستا تەشكىللەشكە مۇۋەپپەق بولىدۇ .

چۈنكى ھەر بىر قىسمەن ئىشچىنىڭ قىسمەن مەھسۇلاتى ئەينى ۋاقىتتا ئوخشاش بىر مەھسۇلاتنىڭ ئالاھىدە تەرەققىيات باسقۇچىدىنلا ئىبارەت بولغاچقا ، بىر ئىشچى يەنە بىر ئىشچىغا ، ياكى بىر گۇرۇپپا ئىشچىلار يەنە بىر گۇرۇپپا ئىشچىلارغا خام ئەشيا تەمىنلەپ بېرىدۇ . بىر ئىشچى ئەمگىكىنىڭ نەتىجىسى يەنە بىر ئىشچى ئەمگىكىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولۇپ قالىدۇ . دېمەك بۇ يەردە بىر ئىشچى يەنە بىر ئىشچىنى بىۋاسىتە ئىش بىلەن تەمىنلەپ بېرىدۇ . ھەر بىر قىسمەن جەرياندا ، كۆزلەنگەن نەتىجىگە ئېرىشىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى تەجرىبىلەرگە ئاساسەن بەلگىلىنىدۇ ، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ باش ئاپپاراتى مۇئەييەن ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدە مۇئەييەن نەتىجىگە ئېرىشىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ . مۇشۇنداق ئالدىنقى شەرت ئاستىدىلا ، بىر-بىرىنى تولۇقلاپ تۇرىدىغان ئەمگەك جەريانلىرى ئۈزلۈكسىز قالماي بىرلا ۋاقىتتا داۋاملىشىش ۋە ماكان جەھەتتە تەڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولىدۇ . ناھايىتى روشەنكى ، تۇرلۇك ئەمگەك شۇنىڭ بىلەن ھەر بىر ئىشچى ئوتتۇرىسىدىكى بۇنداق بىۋاسىتە ئۆزئارا بېقىندىلىق ھەر بىر ئىشچىنى ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسى جەھەتتە زۆرۈر ۋاقىتنىلا سەرپ قىلىشقا مەجبۇر قىلىدۇ ، شۇڭا بۇ يەردە مۇستەقىل ھۈنەرۋەنچىلىك ، ھەتتا ئاددىي ھەمكارلىقتىكىگە تامامەن ئوخشىمايدىغان ئۈزلۈكسىزلىك ، بىر

خىللىق ، مۇنتىزىملىق ۋە تەرتىپچانلىق[37] بولۇپمۇ ئەمگەك سىجىللىقى شەكىللىنىدۇ . بىر تاۋارغا ئاشۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىلا سەرپ قىلىنىشى كېرەك . بۇ تاۋار ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا رىقابەتنىڭ تاشقى مەجبۇرىي شەكلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، چۈنكى مۇنداقچىلا ئېيتقاندا ، ھەر بىر ئىشلەپچىقارغۇچى ئۆز تاۋىرىنى بازار باھاسى بويىچە سېتىشى كېرەك . ۋەھالەنكى ، ئىشخانا قول سانائىتىدە ، مۇئەييەن ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدە مۇئەييەن مىقداردا مەھسۇلات يەتكۈزۈپ بېرىش ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىگە خاس تېخنىكا قانۇنىيىتى بولۇپ قالىدۇ .[38]

لېكىن ، ئوخشاش بولمىغان مەشغۇلاتنى ئورۇنداش ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىتمۇ ئوخشاش بولمايدۇ ، شۇڭا ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ئوخشاش بولمىغان مىقداردا قىسمەن مەھسۇلات يارىتىش مۇمكىن . دېمەك ، ئەينى بىر ئىشچىنىڭ ھەر كۈنى ئەينى بىر خىل مەشغۇلات بىلەنلا شۇغۇللىنىشىغا توغرا كەلسە ، ئوخشاش بولمىغان مەشغۇلاتنى ئورۇنداش ئۈچۈن ئوخشاش بولمىغان نىسبەتتە ئىشچى لازىم بولىدۇ . مەسىلەن ، ھەرپ قۇيمىچىلىقىدا ھەرپ قۇيىدىغان بىر ئىشچى سائىتىگە 2000 ھەرپ قۇيىدۇ ، ھەرپنى قېلىپتىن چىقىرىدىغان ئىشچى سائىتىگە 4000 ھەرپنى قېلىپتىن چىقىرىدۇ ، ھەرپنى سىلىقلايدىغان ئىشچى 8000 ھەرپنى سىلىقلايدۇ ، ھەرپ

(37) «ھەرقايسى ئىشخانا قول سانائىتى ئىچىدە مەخسۇس ئىشچى تۈرى قانچىكى كۆپ بولسا... ھەر بىر ئىشتا تەرتىپ ۋە قائىدە شۇنچە كۆپ بولىدۇ؛ ھەر بىر ئىشنى ئورۇنداش ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىت مۇقەررەر قىسقىرايدۇ، ئەمگەكمۇ ئازلايدۇ.» ([ھ • مارتىن] «شەرقىي ھىندىستان سودا مەنپەئىتى» 68-بەت)

(38) لېكىن ئىشخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشى نۇرغۇن تارماقلاردا بۇ نەتىجىگە تولۇق ئېرىشەلمەيدۇ، چۈنكى ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئومۇمىي خىمىيىلىك ۋە فىزىكىلىق شارائىتلىرىنى ئىشەنچلىك تۈردە تىزگىنلەپ تۇرالمايدۇ.



سىلىقلايدىغان بىر ئىشچىغا ھەرپ قۇيىدىغان تۆت ئىشچى ۋە ھەرپنى قېلىپتىن چىقىرىدىغان ئىككى ئىشچى يانداشقا توغرا كېلىدۇ . [269] بۇ يەردە ئەڭ ئاددىي شەكىلدىكى ھەمكارلىق پرىنسىپىغا يەنى بىرلا ۋاقىتتا بىرلا خىل خىزمەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغان نۇرغۇن ئىشچى ياللاپ ئىشلىتىش فورمىسىغا يەنە قايتىدۇ . لېكىن بۇ پرىنسىپ ئورگانىك مۇناسىۋەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتى ئومۇمىي ئىجتىمائىي ئىشچىنىڭ ئوخشاش بولمىغان سۈپەتتىكى ئورگانلىرىنى ئاددىيلاشتۇرۇش ۋە خىلمۇخىللاشتۇرۇش بىلەنلا قالماي ، بەلكى بۇ ئورگانلارنىڭ مىقدارىنىڭ ئاز-كۆپ بولۇشى يەنى ھەر خىل ئۆزىگە خاس فۇنكسىيە بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئىشچىلار گۇرۇپپىلىرىنىڭ نىسپىي سانى ياكى نىسپىي مىقدارى ئۈچۈن ماتېماتىكا جەھەتتە مۇقىم نىسبەت يارىتىپ بېرىدۇ . ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتى ئىجتىمائىي ئەمگەك جەريانىنىڭ سۈپەت جەھەتتىن تەشكىللىنىشىنى راۋاجلاندۇرۇش بىلەن بىر ۋاقىتتا ، ئۇنىڭ سان جەھەتتىكى قائىدە ۋە نىسبەتلىكلىكىنىمۇ راۋاجلاندۇرىدۇ .

ئەگەر ئوخشاش بولمىغان قىسمەن ئىشچىلار گۇرۇپپىلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئەڭ مۇۋاپىق نىسبەت سان تەجرىبە تەرىپىدىن مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئۈچۈن بەلگىلەنگەن ئىكەن ، ئۇ ھالدا ، ھەر بىر ئالاھىدە ئىشچىلار گۇرۇپپىلىرى ھەسسىلەپ كۆپەيگەندىلا ئاندىن بۇ ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كېڭەيتكىلى بولىدۇ .[39] بۇنىڭدىن باشقا ، مەلۇم ئىش كۆلىمىنىڭ چوڭ ياكى كىچىك بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، ھەممىسىنى بىر ئادەم

(39) «تەجرىبە ھەر خىل ئىشخانا قول سانائىتى مەھسۇلاتىنىڭ ئالاھىدە خاراكتېرىگە ئاساسەن، ھەم ئىشلەپچىقىرىشنى نۇرغۇن قىسمەن مەشغۇلاتلارغا بۆلۈۋېتىشنىڭ ئەڭ پايدىلىق ئۇكەنلىكىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ، ھەم ھەر بىر مەشغۇلات ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىشچىلار سانىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ، ئۇنداقتا مۇشۇ

ئورۇنلايدۇ. مەسىلەن، باش نازارەتچىنىڭ خىزمىتى قىسمەن مەھسۇلاتنى بىر ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىدىن يەنە بىر ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىغا يەتكۈزۈپ بېرىش قاتارلىق مۇشۇنداق ئىشلاردىن ئىبارەت. شۇڭا، بۇ فۇنكسىيىلەرنى مۇستەقىل قىلىش، ياكى ئۇلارنى ئالاھىدە ئىشچىلارغا تاپشۇرۇپ بېرىش ياللانغان ئىشچىلار سانى كۆپەيگەن ئەھۋالدىلا پايدا يەتكۈزىدۇ، لېكىن بۇنداق كۆپىيىش بارلىق گۇرۇپپىلاردا شۇ ھامان نىسبەت بويىچە ئېلىپ بېرىلىشى كېرەك.

ئوخشاش بىر قىسمەن فۇنكسىيىنى ئورۇندايدىغان مۇئەييەن ساندىكى ئىشچىلارنىڭ گۇرۇپپىسى ئوخشاش سۈپەتلىك ئامىللاردىن تەركىب تاپقان بولىدۇ ھەمدە ئۇ باش ئاپپاراتنىڭ بىر ئالاھىدە ئەزاسىنى ھاسىل قىلىدۇ. لېكىن بەزى ئىشخانا قول سانائىتىدە بۇنداق گۇرۇپپىنىڭ ئۆزى تەشكىللەنگەن ئىشچى ئورگانىزمى بولۇپ، باش ئاپپارات مانا مۇشۇنداق ئاساسىي ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزمىنىڭ تەكرارلىنىشى ياكى كۆپىيىشى ئارقىلىق ۋۇجۇتقا كېلىدۇ. بوتۇلكا قول سانائىتىنى مىسالغا ئالايلى. بۇ خىل ئىش مەيدانى ماھىيەت جەھەتتىن پەرقلىنىدىغان ئۈچ باسقۇچقا بۆلىنىدۇ، بىرىنچى باسقۇچ تەييارلىق باسقۇچى: بۇنىڭدا ئەينەك ياساش ئۈچۈن قۇم، ھاك قاتارلىقلاردىن ئارىلاشما ھاسىل قىلىنىدۇ ھەمدە بۇ ئارىلاشما ئېرىتىلىپ بوتۇلكا سۇيۇقلۇقى ھاسىل قىلىنىدۇ.[40] ئاخىرقى باسقۇچتا بوتۇلكىنى پىچتىن

---

توغرا نىسبەت سان بويىچە ئىش قىلمىغان كارخانىلار زور چىقىم بىلەن ئىشلەپچىقىرىشنى يولغا قويىدۇ... سانائەت كارخانىلىرىنىڭ كۆلىمىنى ناھايىتى زور چوڭايتىۋېتىشنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى مانا مۇشۇ.» (ج • بابباگ «ماشىنا ۋە زاۋۇتتىكى ئىجەشلىك توغرىسىدا» 1882-يىل لوندون نەشرى، 21-باب 172-، 173-بەتلەر)

(40) ئەنگلىيىدە ئېرىتىش پىچى بوتۇلكا پىششىقلاپ ئىشلىنىدىغان ئەينەك پىچتىن بۆلەك بولىدۇ؛ لېكىن بېلگىيىدە بىر پىچ ئىككى جەريان ئۈچۈن خىزمەت قىلىدۇ.



چىقىرىش، تۇرگە ئايرىش، ئۇراش-قاچىلاش قاتارلىق ئىشلار ئورۇندىلىدۇ. بۇ ئىككى باسقۇچتىمۇ ئوخشاشمىغان قىسمەن ئىشچىلار ئىشلەيدۇ. بۇ ئىككى باسقۇچ ئوتتۇرىسىدا ھەقىقىي بوتۇلكا ئىشلەپچىقىرىلىدۇ يەنى بوتۇلكا سۇيۇقلۇقى پىششىقلاپ ئىشلىنىدۇ. ھەر بىر پىچ ئاغزى يېنىدا بىر گۇرۇپپا ئىشلەيدۇ. ئەنگلىيىدە بۇ «پىچ ئاغزى» گۇرۇپپىسى دەپ ئاتىلىدۇ، ئۇ بىر بوتۇلكىچى ياكى نەپىسلىگۈچى، بىر پۈۋلىگۈچى، بىر يىغىشتۇرغۇچى، بىر دۆۋىلىگۈچى ياكى يەنچىگۈچى ۋە بىر يۆتكىگۈچى ئىشچىدىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ بەش قىسمەن ئىشچى بىر يىگانە ئىشچى ئورگانىزمىنىڭ بەش ئالاھىدە ئەزاسى بولۇپ شەكىللىنىدۇ. بۇ ئورگانىزم بىر پۈتۈن ھالەتكە كەلگەندىلا يەنى بەش كىشىنىڭ بىۋاستە ھەمكارلىقى بولغاندىلا رولىنى جارى قىلدۇرالايدۇ. ئەگەر بۇ بەش كىشىدىن بىرى كەم بولسا، ئۇ ئىشتىن توختايدۇ. لېكىن ھەر بىر پىچنىڭ بىرنەچچە ئاغزى بولىدۇ، مەسىلەن، ئەنگلىيىدە 4 تىن 6 غىچە ئېغىز بولىدۇ، ھەر بىر ئېغىزدا بوتۇلكا سويۇقلۇقى لىق قاچىلانغان تېلېگچە بولىدۇ ھەمدە بايىقىدەك بەش كىشىدىن تەركىب تاپقان ئىشچىلار گۇرۇپپىسى ئىشلەيدۇ. بۇ يەردە ھەر بىر گۇرۇپپا بىۋاستە ئىشچى تەقسىماتى بويىچە تەشكىللىنىدۇ، بىر خىلدىكى ھەرقايسى گۇرۇپپىلار ئوتتۇرىسىدىكى باغلىنىش بىر ئاددىي ھەمكارلىق بولۇپ، مۇشۇنداق ھەمكارلىق ئاستىدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئورتاق ئىشلىتىلىشى تۈپەيلىدىن (بۇ يەردە دېگىنى پىچ) ئېخىمۇ ئىجەپ پايدىلىنىشقا ئىمكان تۇغۇلىدۇ. مۇشۇنداق 4 تىن 6 غىچە گۇرۇپپا ئىشلەيدىغان پىچ ئەينەك دۇكىنىنى ھاسىل قىلىدۇ؛ دېمەك، بىر ئەينەك قول سانائىتى ئورنىدا بىرنەچچە مۇشۇنداق دۇكان بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا

ئىشلەپچىقىرىشنىڭ باشلانغۇچ ۋە ئاخىرقى باسقۇچىدا لازىم بولىدىغان تۈرلۈك ئۈسكۈنە ۋە ئىشچىلار ھازىرلىنىدۇ.

ئاخىرىدا، ئىشخانا قول سانائىتى قىسمەن ھاللاردا ئوخشاش بولمىغان قول سانائەتنىڭ بىرىكىشىدىن ھاسىل بولغىنىدەك، ئىشخانا قول سانائىتىمۇ ئوخشاش بولمىغان ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ بىرىكىشىنى ئەۋج ئالدۇرىدۇ. مەسىلەن، ئەنگلىيىدە چوڭ ئەينەك ئىشلەپچىقىرىدىغان ئورۇنلار ئۆزلىرى تىلىگىچە تەييارلايدۇ، چۈنكى مەھسۇلاتنىڭ ياخشى ياكى ناچار بولۇشى ئاساسلىقى تىلىگىچە سۈپىتىگە باغلىق بولۇپ قالىدۇ. بۇ يەردە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ياسايدىغان ئىشخانا قول سانائىتى مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشخانا قول سانائىتى بىلەن بىرلىشىدۇ. ئەكسىچە، مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشخانا قول سانائىتىمۇ ئۇنىڭ مەھسۇلاتىنى خام ئەشيا قىلىدىغان ئىشخانا قول سانائىتى بىلەن ياكى ئۇنىڭ مەھسۇلاتىنى ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتى بىلەن بىرلەشتۈرىدىغان ئىشخانا قول سانائىتى بىلەن بىرلىشىدۇ. مەسىلەن، چاقماق تېشى ئەينەك ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئەينەك پەرداز لاش ۋە مىس قۇيمىچىلىقى (ھەر خىل ئەينەك بۇيۇملارغا مېتال گەردىشلەش) بىلەن بىرلىشىدىغانلىقىنى كۆرىمىز. بۇنداق ھالەتتە، بىر-بىرى بىلەن باغلانغان ھەر خىل ئىشخانا قول سانائىتى بىر باش ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ماكان جەھەتتىن ئازدۇر-كۆپتۈر بىر-بىرىدىن ئاجرالغان، شۇنداقلا ھەرقايسىسىنىڭ ئۆز ئالدىغا ئىش تەقسىماتى بولغان، بىر-بىرىگە بېقىنمايدىغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانلىرىنى ھاسىل قىلىدۇ. بىرلەشكەن ئىشخانا قول سانائىتى ئۆزىگە خاس بەزى ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە بولسىمۇ، لېكىن ئۇ ئۆز ئاساسىدا ھەقىقىي تېخنىكىلىق ئاساستىكى بىرلىككە ئېرىشەلمەيدۇ. بۇنداق بىرلىك پەقەت ئىشخانا قول سانائىتى



ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشقا ئايلانغاندىلا ئاندىن ئەمەلگە ئاشىدۇ.

تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتا زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىشنى ئۆزىنىڭ ئاڭلىق پرىنسىپى قىلىۋالغان ئىشخانا قول سانائىتى (41) دەۋرى شۇنى ئىپادىلەيدۇكى، بولۇپمۇ ئادەم ئىشلىتىش، كۆپ كۈچ سەرپ قىلىش زۆرۈر بولىدىغان ئاددىي ۋە دەسلەپكى جەريانلاردا ئاربىلاپ-ئاربىلاپ ماشىنا ئىشلىتىش ئەۋج ئالدى. مەسىلەن، قەغەزچىلىك قول سانائىتىدە لاتا-پۇتىلارنى تىتىش ئۈچۈن تۈگمەنلەر، مېتاللورگىيە سانائىتىدە رۇدىلارنى يەنچىيدىغان چوڭ ھاۋانچىلار قۇرۇلۇشقا باشلىدى. (42) [270] سۇ تۈگمىنى شەكلىدە بارلىق ماشىنىلارنىڭ ئىپتىدائىي شەكلى رىم ئىمپېرىيىسىدىن مىراس قالغان. (43) [271] قول سانائەت دەۋرىدە كومپاس، مىلتىق دورىسى، كىتاب بېسىش ۋە ئاپتوماتىك سائەت قاتارلىق ئۇلۇغ ئىختىرالار بىزگە مىراس قالدى. لېكىن ئومۇمەن ئالغاندا، خۇددى ئادام سمىت ئېيتقاندەك، ماشىنا ھەرھالدا ئەمگەك تەقسىماتى يېنىدا ئىككىنچى دەرىجىلىك رول ئوينىدى. (44) ماشىنىنىڭ 17-ئەسىردە ئاربىلاپ-ئاربىلاپ ئىشلىتىلىشى

---

(41) ۋ• پېتتى، جون بېللېرس، ئېن ياررېنتون ئەسەرلىرىدىن، «شەرقىي ھىندىستان سودا مەنپەئىتى» دېگەن كىتاب ۋە ژ• ۋاندېرلىنت ئەسەرلىرىدىن پايدىلىنىڭ.

(42) 16-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا، فرانسىيىدە رۇدىنى ئۇششاقلاش ۋە يۇيۇش ئۈچۈن ھاۋانچا ۋە غەلۋىر ئىشلىتىلەتتى.

(43) ماشىنىنىڭ پۈتۈن تەرەققىيات تارىخىنى ئۇن تۈگمىنىنىڭ تارىخىدىن كۆرگىلى بولىدۇ. تا ھازىرغىچە ئىنگلىزچىدە زاۋۇت دېگەن سۆز mill [تۈگمەن] دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ. 19-ئەسىرنىڭ دەسلەپكى بىرنەچچە ئون يىلىدا ھۈنەر-سەنئەت ھەققىدىكى نېمىسچە ئەسەرلەرمۇ، تەبىئەت كۈچى بىلەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان ماشىنىلارنىلا ئەمەس، ھەتتا ماشىنا-قۇرۇلما ئىشلىتىلىدىغان قول سانائەت ئىشخانىلىرىنىمۇ Mühle [تۈگمەن] سۆزى بىلەن ئاتايدىغانلىقىنى ئۇچرىتىمىز.

(44) كىتابخان بۇ كىتابنىڭ تۆتىنچى قىسمىدىن [12] شۇ نەرسىنى تېخىمۇ ئېنىق كۆرەلەيدۇكى، ئا• سمىت ئەمگەك تەقسىماتى توغرىسىدا ھېچقانداق بىر يېڭى قائىدىنى ئوتتۇرىغا قويغان ئەمەس. كىشىلەرنىڭ ئۇنى ئىشخانا قول سانائەت دەۋرىدىكى مۇكەممەل سىياسىي ئىقتىسادشۇناس

نـاھايىتى مۇھىم رول ئوينىدى ، چۈنكى ئۇ شۇ چاغدىكى كاتتا ماتېماتىكلارنىڭ ھازىرقى زامان مېخانىكىسىنى يارىتىشىدا ئەمەلىي تايانچۇق نۇقتا ۋە تۈرتكە بولدى .

ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىگە خاس ماشىنىلـھامان نۇرغۇن قـىـسـمەن ئىشچىلارنىڭ بىرىكىشىدىن ھاسىل بولغان ئومۇمىي ئـىـشـچـىـلارنـىڭ ئۆزىدۇر . تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى تەرىپىدىن كەينى-كەينىدىن ئورۇندىلىدىغان ۋە ئۇنىڭ ئەمگىكى جەريانىدا بىر پـۈتـۈن بـولـۇپ بـىـرىـكـىـدىـغـان تـۈرلۈك مەشغۇلاتلار تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىغا تۈرلۈك تەلەپلەرنى قويىدۇ . بەزى مەشغۇلاتتا ئۇ كۆپرەك كۈچ سەرپ قىلىشى ، يەنە بىر مەشغۇلاتتا ئۇ چاققانلىق كـۆرسـىـتىشى ، ئۈچىنچى بىر مەشغۇلاتتا ئۇ تېخىمۇ دىققىتىنى يىغىپ ئىشلىشى لازىم بولىدۇ ، ۋەھاكازا ؛ ئەمما ئەينى بىر ئادەم ئوخشاش دەرىجىدە بۇنداق ساپانى ھازىرلاپ كېتەلمەيدۇ . ھەر خىل مەشغۇلات بۆلۈنگەن ، مۇستەقىل بولغان ۋە يەككە ئاجرىتىلغاندىن كېيىن ، ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ ئارتۇقچىلىقى بويىچە بۆلىنىدۇ ، تۈرگە ۋە گۇرۇپپىلارغا ئاجرىتىلىدۇ . ئەگەر ئىشچىلارنىڭ تەبىئىي ئالاھىدىلىكلىرى ئىش تەقسىماتىنىڭ راۋاج تېپىشىنىڭ ئاساسى دېيىلىدىغان بولسا ، ئۇ ھالدا ئىشخانا قول سانائىتى قۇرۇلغان ھـامان ، تۇغۇلۇشىدىنلا بىر تەرەپلىمە ئالاھىدە فۇنكسىيە بىلەن شـۇغـۇلـلـىـنـىـشـقـا بـاب كـېـلـىـدىـغان ئەمگەك كۈچلىرىنى

دەپ قارىشىدىكى سەۋەب ئۇ ئەمگەك تەقسىماتىغا ئالاھىدە ئېتىبار بىلەن قارايتتى. ئۇ ماشىنا پەقەت بېقىندىلىق رول ئوينايدۇ دەپ قارايدۇ. بۇ گەپكە يىرىك سانائەت دەۋرىنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە لودېردېل رەددىيە بەردى، كېيىنكى تەرەققىيات دەۋرلىرىدە يەنە يۇر رەددىيە بەردى. ئا • سىمىت يەنە قوراللارنىڭ پارچىلىنىشى بىلەن ماشىنىنىڭ كەشپ قىلىنىشىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتتى. قوراللارنىڭ پارچىلىنىشىدا ئىشخانا قول سانائىتىدىكى قىسمەن ئىشچىلارنىڭ ئۆزى غايەت زور رول ئوينايدۇ؛ ماشىنا كەشپ قىلىشتا ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىشچىلار ئەمەس، بەلكى ئالىملار، ھـۈنـەرۋەنـلـەر ھـەتـتـا دېـھـقانـلار (بـىرىنـدلى) دەك كىشـلـەر رول ئوينىدى. 272



راۋاجلاندۇرىدۇ . ئەمدى ئومۇمىي ئىشچى بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ئـامىللىرىغا ئوخشاش ماھىرلىقتا ئىگە بولغان بولىدۇ ، شۇنىڭ بـىـلەن ئۇنى تازا تېجەپ ئىشلىتىدۇ ، چۈنكى ئومۇمىي ئىشچى ئۆزىنىڭ بارلىق ئورگانىزمىنى يەككىلەشتۈرۈپ ئالاھىدە ئىشچى يـاكـى ئـىـشـچـىـلار گۇرۇپپىسىغا ئايلىنىدۇ ، ھەرقايسىسى بىر مـەخسۇس فۇنكسىيىنى ئۈستىگە ئالىدۇ . (45) قىسمەن ئىشچى ئومۇمىي ئىشچىنىڭ بىر تارماق ئورگانىزمى بولغاندىن كېيىن ، ئـۇنـىڭ بىر تەرەپلىمىلىكى ھەتتا ئۇنىڭ كەمچىلىكلىرى ئۇنىڭ ئـارتـۇقـچىلىقى بولۇپ قالىدۇ . (46) ئۇنىڭدىكى بىر تەرەپلىمە فۇنكسىيىنى ئۆتەش ئادىتى ئۇنى ئۆز رولىنى ماھارەتلىك ۋە توغرا جارى قىلدۇرىدىغان ئورگانىزمغا ئايلاندۇرىدۇ ، باش ئاپپاراتلارنىڭ باغلىنىشى بولسا ئۇنى ماشىنىنىڭ بىر دېتالىغا ئوخشاش قائىدىلىك رول ئويناشقا مەجبۇر قىلىدۇ . (47)

ئومۇمىي ئىشچى ئورۇندايدىغان ھەر خىل فۇنكسىيەلەرنىڭ بـەزىـلـىـرى ئـاددىـيـراق ، بەزىلىرى مۇرەككەپرەك ، بەزىلىرى

(45) «ئىشخانا قول سانائىتىدە ئىش نۇرغۇن تۈرلۈك مەشغۇلاتلارغا بۆلۈنگەن، ھەم بۇنىڭ ئىچىدە ھەرقايسى مەشغۇلات تۈرلۈك دەرىجىدىكى ماھارەتكە ۋە ئەمگەك كۈچىگە موھتاج بولىدىغان بولغاچقا، ئىشخانا قول سانائىتى ئىگىسى ھەر بىر مەشغۇلات ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان توغرا مىقدار بويىچە كۈچ ۋە ماھارەت سېتىۋالىدۇ. ئەگەر بارلىق ئىشنى بىرلا ئىشچى ئورۇندىيالىغان بولسىدى، ئۇ ھالدا بىر ئىشچىنىڭ ئەڭ نازۇك مەشغۇلاتنى ئورۇنداش ئۈچۈن يېتەرلىك ماھارەتكە ۋە ئەڭ ئېغىر مەشغۇلاتنى ئورۇنداش ئۈچۈن يېتەرلىك كۈچكە ئىگە بولۇشى لازىم ئىدى.» (ج • بابباگ «ماشىنا ۋە زاۋۇتتىكى تېجەشلىك توغرىسىدا» 19 -باب)

(46) مەسىلەن، مۇسكۇللارنىڭ بىر تەرەپلىمە راۋاجلىنىشى ۋە ئۇستىخانلارنىڭ قىيسىيىپ قېلىشى ۋەھاكازا.

(47) بىر ئەينەك قول سانائىتىنىڭ باش دىرېكتورى ۋ • مارشال ئەپەندى تەكشۈرۈش ھەيئىتىنىڭ ئەزاسى ئوتتۇرىغا قويغان ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ ئىشچانلىقىنى قانداق قىلغاندا ساقلاپ قالغىلى بولىدۇ دېگەن سوئالغا ناھايىتى ئوبدان جاۋاب بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار ئۆز ئىشىغا سەل قارىمايدۇ، ئۇلار ئىش بـاشلىغان ئىكەن، بۇ ئىشنى داۋاملاشتۇرۇشى كېرەك؛ ئۇلار گـويا بىر ماشـىـنـىـنىڭ ھـەرقايـىـسـى قـىـسـمـىـغا ئوخشايدۇ.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 1865 -يىلى 4 -نومۇرلۇق دوكلات» 247 -بەت)

تۆۋەنرەك دەرىجىلىك ، بەزىلىرى يۇقىرىراق دەرىجىلىك بولىدىغان بولغاچقا ، ئۇنىڭ ئورگانىزمى يەنى ھەرقايسى ئەمگەك كۈچلىرى ئوخشاش بولمىغان مەلۇماتقا موھتاج بولىدۇ ۋە شۇ سەۋەبتىن ئوخشاش بولمىغان قىممەتكە ئىگە بولىدۇ . دېمەك ، ئىشخانا قول سانائىتى بىر تۈردىكى ئەمگەك كۈچى تەبىقىلىك تۈزۈمىنى راۋاجلاندۇرىدۇ ، ئۇنىڭغا ئىش ھەققى تەبىقىلىك تۈزۈمى ماسلىشىدۇ . بىر تەرەپتىن ، يەككە ئىشچى ئۆمۈر بويى شۇغۇللىنىدىغان مۇشۇنداق بىر تەرەپلىمە فۇنكسىيىگە لايىقلىشىدۇ ؛ يەنە بىر تەرەپتىن ھەر خىل ئەمگەك مەشغۇلاتلىرىمۇ ئەنە شۇنداق تەبىئىي ۋە ھاسىلىي ماھارەتتىن ۋۇجۇدقا كەلگەن تەبىقىلىك تۈزۈمگە لايىقلىشىدۇ . (48) ۋەھالەنكى ، ھەر بىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ھەرقانداق ئادەم ھۆددىسىدىن چىقالايدىغان ئاددىي مەشغۇلاتنىڭ بولۇشىغا ئېھتىياجلىق بولىدۇ . ئەمدى بۇنداق مەشغۇلاتلار مەزمۇنى تولۇقراق بولغان پائالىيەت ئامىللىرى بىلەن بولغان تۇراقسىز ئالاقىنى ئۈزىدۇ ۋە ئۆزلىرىگە خاس فۇنكسىيىگە ئايلىنىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىشخانا قول سانائىتى ئۆزى ئىگىلىگەن ھەر بىر قول سانائەت ساھەسىدە ، ئاتالمىش مەلىكىسىز ئىشچىلارنى پەيدا قىلىدۇ ، قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشىدا بۇنداق ئىشچىلار

(48) دوكتور يۇر يىرىك سانائەتنى مەدھىيىلىگىنىدە، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ئۆزىگە ئوخشاش بەس-مۇنازىرە قىلمايدىغان پىششقەدەم ئىقتىسادشۇناسلارغا قارىغاندا، ھەتتا ئۆزىنىڭ زامانداشلىرى، مەسىلەن، (ماتېماتىك ۋە مېخانىك جەھەتتىن يۇردىن يۇقىرى بولسىمۇ، لېكىن ئەمەلىيەتتە يىرىك سانائەتنى ئىشخانا قول سانائىتى نۇقتىسىنەزەرىدىنلا چۈشىنىدىغان باباگقا قارىغاندىمۇ چوڭقۇر ھېس قىلىدۇ) ، يۇر: «ئىشچىنى بىر خىل ئالاھىدە مەشغۇلاتقا لايىقلاشتۇرۇش ئىش تەقسىماتىنىڭ ماھىيىتى» دەيدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇ ئىش تەقسىماتى «ئەمگەكنى ئوخشاش بولمىغان يەككە قابىلىيەتكە ئۇيغۇنلاشتۇرىدۇ» ، دەيدۇ، ئاخىرىدا ئۇ پۈتۈن ئىشخانا قول سانائىتى تۈزۈمىنى «مەلىكىلىك دەرىجىسىگە قاراپ دەرىجىگە ئايرىش تۈزۈمى» ، «ئوخشاش بولمىغان مەلىكىلىك دەرىجىسىگە قاراپ يولغا قويۇلىدىغان ئىش تەقسىماتى» دەپ ئاتايدۇ. (يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 19-23-بەتلىرىگە قاراڭ)



ئىنتايىن چەتكە قېقىلاتتى . ئەگەر ئىشخانا قول سانائىتى مۇكەممەل ئەمگەك ئىقتىدارىنى قۇربان قىلىش ھېسابىغا ئىنتايىن بىر تەرەپلىمە ئارتۇقچىلىقنى راۋاجلاندۇرۇپ ماھارەت دەرىجىسىگە يەتكۈزىدۇ دېسەك ، ئۇ ھالدا ئۇنىڭغا ئارتۇقچىلىقتا ئايلاندۇرىدىغان ھېچقانداق تەرەققىيات قالمايدۇ . تەبىقىلىك تۈزۈم باسقۇچى بىلەن بىر قاتاردا ئىشچىلار ئاددىي ھالدا مەلىكىلىك ئىشچى ۋە مەلىكىسىز ئىشچى دەپ بۆلۈنىدۇ . مەلىكىسىز ئىشچىلارغا تامامەن ئۆگىنىش خىراجىتى كەتمەيدۇ ، مەلىكىلىك ئىشچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، فۇنكسىيىنىڭ ئاددىيلاشقانلىقى تۈپەيلىدىن ھۈنەرۋەنلەرگە قارىغاندا ئۆگىنىش خىراجىتى ئازراق كېتىدۇ . ھەر ئىككى خىل ئەھۋالدىمۇ ، ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ قىممىتى تۆۋەنلەيدۇ . (49) لېكىن بۇنىڭدىن مۇستەسنا ئەھۋاللارمۇ بولىدۇ ، ئەمگەك جەريانىنىڭ بۆلۈنۈشى بەزى قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشىدا زادىلا كۆرۈلۈپ باقمىغان ، ياكى ئوخشاشلا چوڭ دائىرىدە كۆرۈلمىگەن يېڭى ئۇنىۋېرسال فۇنكسىيىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن چاغدا ئەنە شۇنداق بولىدۇ . ئۆگىنىش خىراجىتىنىڭ يوقىلىشى ياكى كېمىيىشى تۈپەيلىدىن كېلىپ چىققان ئەمگەك كۈچىنىڭ نىسپىي ئەرزانلىشىشى كاپىتالنىڭ تېخىمۇ زور دەرىجىدە كۆپىيىدىغانلىقىنى بىۋاسىتە بىلدۈرىدۇ ، چۈنكى ئەمگەك كۈچىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ۋاقىتنى قىسقارتىدىغانلىكى ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئوشۇق ئەمگەك ساھەسىنى كېڭەيتىشى مۇمكىن .

(49) «ھەر بىر قول سانائەتچى... يەككە مەشغۇلات ئەمەلىيىتىدە ئۆزىنى كۈندىن-كۈنگە مۇكەممەللەشتۈرەلىگەنسىرى... تېخىمۇ ئەرزان ئىشچىغا ئايلىنىپ قالىدۇ.» (يۇقىرىدىكى كىتاب، 19-بەت)

## 4. ئىشخانا قول سانائىتى ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى ۋە جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى

بىز ئالدى بىلەن ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ پەيدا بولۇشىنى، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ ئاددىي ئامىللىرىنى يەنى قىسمەن ئىشچىنى ۋە ئۇنىڭ قورالىنى، ئاخىرىدا ئۇنىڭ باش ئاپپاراتىنى تەكشۈرۈپ ئۆتتۇق. ئەمدى، ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتى بىلەن بارلىق تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىي ئاساسىنى شەكىللەندۈرىدىغان ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئۈستىدە قىسقىچە توختىلىپ ئۆتىمىز.

ئەمگەكنىڭ ئۆزىدىن ئالغاندا، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنى دېھقانچىلىق، سانائەت قاتارلىق چوڭ تۈركۈمگە ئايرىشنى ئومۇمىي ئىش تەقسىماتى دەپ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بۇ چوڭ تۈركۈمنى تۈر ۋە ئىككىنچى ئورۇندىكى تۈرلەرگە ئايرىشنى ئالاھىدە ئىش تەقسىماتى دەپ، كارخانا ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىنى ئايرىم ئىش تەقسىماتى دەپ ئاتاش مۇمكىن. [50]

(50) «ئىش تەقسىماتى خىلمۇخىل ئوخشاش بولمىغان كەسىپلەرنىڭ ئايرىلىپ تۇرۇشىدىن باشلىنىپ، ئىشخانا قول سانائىتىدىكىدەك، نۇرغۇن ئىشچى بىرلىشىپ بىر مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشقا قاراپ تەرەققىي قىلىدۇ.» (شتورخ «سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى» پارىژ نەشرى، 1-توم 173-بەت) «مەدەنىيەت دەرىجىسى مەلۇم سەۋىيىگە يەتكەن ئەللەردە بىز ئۈچ خىل ئىش تەقسىماتىنى كۆرىمىز: بىز ئومۇمىي ئىش تەقسىماتى دەپ ئاتايدىغان بىرىنچى خىلدىكىسىدە ئىشلەپچىقارغۇچىلار دېھقانلار، سانائەتچىلەر ۋە سودىگەرلەر دەپ بۆلىنىدۇ، ئۇ مىللىي ئەمگەكنىڭ ئۈچ چوڭ مۇھىم تارمىقىغا ماس كېلىدۇ؛ ئالاھىدە ئىش تەقسىماتى دەپ ئاتىلىدىغان ئىككىنچى خىلدا ھەرقايسى ئەمگەك تارمىقى نۇرغۇن تۈرلەرگە بۆلىنىدۇ... ئاخىرىدا، ۋەزىپە تەقسىماتى ياكى ھەقىقىي ئىش تەقسىماتى دەپ ئاتىلىدىغان ئۈچىنچى خىلدا ئايرىم ھۈنەرۋەنچىلىك ياكى كەسىپ دائىرىسىدە كۆرۈلىدۇ... بۇنداق ئىش تەقسىماتى كۆپ ساندىكى قول ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە دۇكانلاردا ئۇچرايدۇ.» (سكاربېك «ئىجتىمائىي بايلىق ھەققىدە نەزەرىيە» 1840-يىل پارىژ 2-نەشرى، 1-توم، 84-، 85-بەتلەر)



جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى ۋە شەخس مۇۋاپىق رەۋىشتە ئالاھىدە كەسىپ دائىرىسىدە چەكلىنىپ قالىدىغان ھادىسە، خۇددى ئىشخانا قول سانائىتى ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىغا ئوخشاش، بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى ئىككى باشلىنىش نۇقتىسىدىن راۋاج تاپىدۇ. ئائىلە دائىرىسىدە [50a]، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇرۇقداشلىق ئىچىدە، جىنس ۋە ياش جەھەتتىكى پەرق تۈپەيلىدىن، يەنى ساپ فىزىئولوگىيىلىك ئاساسىدا تەبىئىي ئىش تەقسىماتى پەيدا بولىدۇ. ئورتاق گەۋدىنىڭ كېڭىيىشى، ئاھالىنىڭ ئېشىشى، بولۇپمۇ ئۇرۇقداشلار ئارا توقۇنۇشلارنىڭ كۆرۈلۈشى ۋە بىر ئۇرۇقنىڭ يەنە بىر ئۇرۇقنى بويسۇندۇرۇشى تۈپەيلىدىن، بۇنداق ئىش تەقسىماتىنىڭ دائىرىسى كېڭىيىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، مەن يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكىنىمدەك [1]، ھەر خىل ئائىلە، ئۇرۇقداشلىق، ئورتاق گەۋدىلەر بىر-بىرىگە دۇچ كەلگەن جايلاردا مەھسۇلات ئالماشتۇرۇش پەيدا بولىدۇ، چۈنكى مەدەنىيەتنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە، مۇستەقىل سالاھىيەت بىلەن بىر-بىرىگە دۇچ كېلىدىغىنى شەخس ئەمەس، بەلكى ئائىلە، ئۇرۇقداشلىق قاتارلىقلار. ئوخشاش بولمىغان ئورتاق گەۋدىلەر ئۆزلىرىنىڭ تەبىئىي مۇھىتىدىن ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە تىرىكچىلىك ۋاسىتىلىرىنى تاپىدۇ. شۇڭا ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى، تىرىكچىلىك

(50a) [3-نەشرىگە ئىزاھ: ئىنسانىيەتنىڭ ئىپتىدائىي ئەھۋالى ئۈستىدىكى چوڭقۇر تەتقىقات ئاپتورنى شۇنداق خۇلاسىگە كەلتۈرىدۇ: دەسلەپ ئائىلىدىن ئۇرۇقداشلىق پەيدا بولغان ئەمەس، ئەكسىچە، ئۇرۇقداشلىق-قان-قېرىنداشلىق ئاساسىدىكى ئىنسانلار جەمئىيىتىنىڭ تەبىئىي ھاسىل قىلىنغان ئىپتىدائىي شەكلى. ئۇرۇقداشلىق ۋاستىسى پارچىلىنىشقا باشلىغانلىقتىن، تۈرلۈك ئائىلە شەكلى راۋاج تېپىشقا باشلىغان. [273] ف • ئې •]

(1) مۇشۇ تومنىڭ 166-، 167-بەتلىرىگە قاراڭ تۈزگۈچىدىن

ئۇسۇلى ۋە مەھسۇلاتلىرىمۇ بىر-بىرىدىن پەرقلىنىدۇ. بۇنداق تەبىئىي پەرق ئورتاق گەۋدىلەر بىر-بىرى بىلەن دۇچ كەلگەندە مەھسۇلات ئالماشۇرۇشقا، شۇ ئارقىلىق بۇ مەھسۇلاتلارنىڭ پەيدىنپەي تاۋارغا ئايلىنىشىغا سەۋەب بولىدۇ. ئالماشتۇرۇش ئىشلەپچىقىرىش ساھەسى ئوتتۇرىسىدا پەرق پەيدا قىلمايدۇ، بەلكى ئوخشاشمىغان ئىشلەپچىقىرىش ساھەلىرى ئارا ئالاقە ئورنىتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى ئىجتىمائىي ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر-بىرىگە ئازدۇر-كۆپتۇر بېقىنىدىغان تارماقلىرىغا ئايلاندۇرىدۇ. بۇ يەردە، ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى ئەسلىدىكى خىلمۇخىل بولغان ھەم بىر-بىرىگە بېقىنمايدىغان ئىشلەپچىقىرىش ساھەلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشتىن پەيدا بولىدۇ. ۋەھالەنكى فىزىئولوگىيىلىك ئىش تەقسىماتى باشلانغان جايدا، بىۋاستە ئۆزئارا باغلىنىشلىق بولغان بىر پۈتۈن گەۋدىنىڭ ھەرقايسى ئالاھىدە ئورگانىزمى ئاجرىلىپ، بۆلۈنۈپ كېتىدۇ، — بۇنداق بۆلۈنۈش جەريانىنىڭ ئاساسلىق ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچى باشقا ئورتاق گەۋدىلەر بىلەن تاۋار ئالماشتۇرۇش بولىدۇ — ھەمدە ئۇ مۇستەقىل تۇرىدۇ، ئوخشاش بولمىغان ئەمگەك باغلىنىشىغا مەھسۇلاتنى تاۋار سۈپىتىدە ئالماشتۇرۇش ۋاستىسى سەۋەب بولىدۇ. بىر خىل ھالدا، بۇرۇن مۇستەقىل بولغان نەرسە مۇستەقىللىكىنى يوقىتىدۇ، يەنە بىر خىل ھالدا ئەسلىدە مۇستەقىل بولمىغان نەرسە مۇستەقىللىككە ئېرىشىدۇ.

راۋاج تاپقان ۋە تاۋار ئالماشتۇرۇشنى ۋاستە قىلغان بارلىق ئىش تەقسىماتىنىڭ ئاساسى شەھەر بىلەن يېزىنىڭ ئايرىلىشىدۇر. شۇنداق دېيىش مۇمكىنكى، جەمئىيەتنىڭ پۈتكۈل (51)

(51) سىر جېمس ستۇئارت بۇ مەسىلىنى ناھايىتى ئېنىق شەرھلەپ بەردى. ئۇنىڭ ئەسىرى «دۆلەت بايلىقى توغرىسىدا» دېگەن ئەسەردىن 10 يىل ئىلگىرى نەشر قىلىنغان بولسىمۇ تا ھازىرغىچە



ئىقتىسادىي تارىخى ئەنە شۇ قارىمۇقارشىلىق ھەرىكىتىگە يىغىنچاقلىنىدۇ. بىراق بىز بۇ يەردە بۇنداق قارىمۇقارشىلىق ئۈستىدە كۆپ توختالمايمىز.

بىرلا ۋاقىتتا ئىشقا سېلىنىدىغان مۇئەييەن مىقداردىكى ئىشچى ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىچكى ئىش تەقسىماتىنىڭ ماددىي ئالدىنقى شەرتى، شۇنداقلا، ئاھالە سانى ۋە ئاھالە زىچلىقى جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىنىڭ ماددىي ئالدىنقى شەرتىدۇر، بۇ يەردە ئاھالىنىڭ زىچلىقى ئىشچىلارنىڭ ئوخشاش بىر ئىشخانىدىكى زىچلىقىنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ. (52) لېكىن ئاھالىنىڭ زىچلىقى نىسپىي نەرسە. ئاھالىسى ئاز بولسىمۇ قاتناش قورالى تەرەققىي تاپقان مەملىكەتتىكى ئاھالىنىڭ زىچلىقى ئاھالىسى نۇرغۇن بولسىمۇ، قاتناش قوراللىرى راۋاجلانمىغان مەملىكەتنىڭكىگە قارىغاندا تېخىمۇ ئارتۇقراق بولىدۇ. بۇ مەنىدىن ئالغاندا، مەسىلەن، ئامېرىكىنىڭ شىمالىي قىسمىدىكى ھەرقايسى شتاتلاردىكى ئاھالە ھىندىستاننىڭكىگە قارىغاندا تېخىمۇ زىچ جايلاشقان. (53)

ئۇنى بىلىدىغانلار كۆپ ئەمەس. بۇنى تۆۋەندىكى ئەمەلىيەتتىن بىلىۋالغىلى بولىدۇ: مالتۇس مۇخلىسلىرى ئۇنىڭ «ئاھالە قائىدىسى» ناملىق ئەسىرىنىڭ 1-نەشرى پۈتونلەي قۇرۇق گەپ سېتىلغان قىسمىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، شۇنداقلا پوپ ئۇئوللېس بىلەن تائۇنسېندلارنىڭ ئەسەرلىرىدىن كۆچۈرۈپ ئېلىنغانلىقىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، پۈتونلەي دېگۈدەك ستۇئارت ئەسەرلىرىدىن كۆچۈرۈپ ئېلىنغانلىقىنى ھەتتا ئۇلار بىلمەيدۇ.

(52) «جەمئىيەتتىكى ئالاقە ئۈچۈنمۇ، ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى ئاشۇرالايدىغان كۈچلەرنىڭ بىرىكىشى ئۈچۈنمۇ ئاھالىنىڭ مەلۇم دەرىجىدە زىچلىقى تەلەپ قىلىنىدۇ.» (جېمس مىل «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 1821-يىل لوندون نەشرى 50-بەت) ئىشچىلارنىڭ سانى ئاشقاندا، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى ئىشچىلار سانىنىڭ ئېشىشى ئىش تەقسىماتىنىڭ نەتىجىسىگە كۆپەيتىش يولى بىلەن ھاسىل قىلىنىدۇ. (ت • خودسكىن «ئاممىباب سىياسىي ئىقتىساد» 120-بەت)

(53) 1861-يىلىدىن بۇيان، پاختىغا بولغان ئېھتىياج زور دەرىجىدە ئاشقانلىقتىن [274]، شەرقىي ھىندىستاننىڭ بەزى ئاھالە زىچ جايلاشقان رايونلىرىدا شال ئىشلەپچىقىرىشنى ئازايتىش يولى بىلەن پاختا ئىشلەپچىقىرىشى كېڭەيتىلگەن. نەتىجىدە بەزى جايلاردا ئاچارچىلىق يۈز بەرگەن، چۈنكى قاتناش قورالى يېتىشمىگەنلىكتىن ۋە بۇنىڭدىن كېلىپ چىققان ماددىي ئەشيا ئالماشتۇرۇش كەم بولغانلىقتىن، شال

تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن تاۋار ئوبوروتى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئومۇمىي ئالدىنقى شەرتى بولغانلىقتىن، ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتى جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىنىڭ مۇئەييەن تەرەققىيات دەرىجىسىگە يېتىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. ئەكسىچە، ئىشخانا قول سانائىتى ئاساسىدىكى ئىش تەقسىماتى ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىغا ئەكس تەسىر كۆرسىتىپ، ئۇنى راۋاجلاندۇرىدۇ ۋە كۆپەيتىدۇ. ئەمگەك قوراللىرىنىڭ پارچىلىنىشىغا ئەگىشىپ، بۇ قوراللارنى ئىشلەپچىقىرىدىغان كەسىپلەرمۇ كۈندىن-كۈنگە پارچىلىنىپ كېتىدۇ. (54) ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىشلەپچىقىرىشى كېڭىيىپ، ھازىرغىچە ئاساسىي كەسىپ ياكى قوشۇمچە كەسىپ سۈپىتىدە باشقا كەسىپلەر بىلەن باغلانغان ھەمدە ئەينى بىر ئىشلەپچىقارغۇچى تەرىپىدىن باشقۇرۇلىدىغان كەسىپ دەرىجىسىگە يەتكەن ھامان، بۆلۈنۈش ۋە بىر-بىرىدىن ئايرىلىپ تۇرۇش ھادىسىسى دەرھال يۈز بېرىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىشلەپچىقىرىشى كېڭىيىپ مەلۇم بىر تاۋارنىڭ ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىغا يەتكەن ھامان، بۇ تاۋارنىڭ ھەر بىر ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچى تۈرلۈك مۇستەقىل كەسىپكە ئايلىنىدۇ. يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتتۇقكى، تەييار مەھسۇلات قىسمەن مەھسۇلاتلارنىڭ ساپ مېخانىك قۇراشتۇرۇلۇشىدىن ئىبارەت بولغان جايدا، قىسمەن ئەمگەك ئۆز نۆۋىتىدە ئالاھىدە قول سانائەت بولۇپ مۇستەقىل شەكىلدە تۇرالايدۇ. [1] ئىشخانا قول سانائىتى ئىچىدىكى

---

يېتىشمەيدىغان بىر رايونغا يەنە بىر رايوندىن شال كەلتۈرۈپ تەمىنلەشكە مۇمكىن بولمايتتى.

(54) مەسىلەن، گوللاندىيىدە موكا ياساش 17-ئەسىردىلا ئالاھىدە سانائەت تارماقلىرىنى شەكىللەندۈرگەنىدى.

---

(1) مۇشۇ كىتابنىڭ 649-652-بەتلىرىگە قارالسۇن. — تۈزگۈچىدىن



ئىش تەقسىماتىنى تېخىمۇ مۇكەممەللەشتۈرۈش ئۈچۈن، ئەينى بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى ئۆزىنىڭ خام ماتېرىياللىرىنىڭ ئوخشىماسلىقىغا ۋە ئەينى بىر خام ماتېرىيالنىڭ ھەر خىل شەكىلگە كىرىشىگە قاراپ، ئوخشاش بولمىغان ۋە بەزىدە يېپيېڭى ئىشخانا قول سانائىتىگە بۆلۈنۈپ كېتىشى مۇمكىن. مەسىلەن، بىر فرانسىيىنىڭ ئۆزىدە 18-ئەسىرنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا 100 خىلدىن ئارتۇق رەڭمۇرەڭ يىپەك گەزلىمە توقۇلاتتى؛ مەسىلەن، ئاۋىنيوندا شۇنداق قانۇن بار ئىدىكى، «ھەر بىر شاگىرت پۈتۈن كۈچىنى پەقەت بىر خىل مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىشى، بىرلا ۋاقىتتا بىرنەچچە خىل مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى ئۆگەنمەسلىكى لازىم» ئىدى.[275] ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنى بىر دۆلەتنىڭ ئالاھىدە رايونلىرىغا باغلاپ قويىدىغان رايون ئىش تەقسىماتى تۈرلۈك ئالاھىدىلىكلەردىن پايدىلىنىدىغان ئىشخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ پەيدا بولغانلىقى تۈپەيلىدىن يېڭى ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچكە ئىگە بولىدۇ.(55) ئىشخانا قول سانائىتى مەزگىلىدە دۇنيا بازىرىنىڭ كېڭىيىشى ۋە مۇستەملىكە تۈزۈمى (بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى ئىشخانا قول سانائىتى مەزگىلىدىكى ئومۇمىي مەۋجۇدىيەت شەرتلىرى دائىرىسىگە كىرىدۇ) جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى ئۈچۈن مول ماتېرىيال تەمىنلەپ بېرىدۇ. بۇ يەردە،

---

(55) «ئەنگلىيە يۇڭ توقۇمىچىلىق ئىشخانا قول سانائىتى ئالاھىدە جايلاردا ئورۇنلىشىپ، تۈرلۈك قىسىم ياكى تارماقلارغا بۆلۈنۈپ، ئۇ يەرلەردە پەقەت ياكى ئاساسەن بىر خىل نەرسىنى ئىشلەپچىقىرىۋاتامدۇ؟ سومېرسېت ۋىلايىتىدە سىپتا سوكنا، يورك ۋىلايىتىدە يىرىك سوكنا، ئېكزېتېردا قوش ئەنلىك سوكنا، سېدبېريدا سىپتا كاجى، نورۋىچتا گىرىپ، كېندېلدا يېرىم يۇڭ گەزلىمە، ئۇئىتنىدا ئەديال ۋە باشقا نەرسىلەر ئىشلەپچىقىرىلىۋاتامدۇ؟» (بېركىلېي «سوئال قويغۇچى» 1750-يىل نەشرى [56-بەت] 520-پاراگراف)

ئىش تەقسىماتىنىڭ ئىقتىسادىي ساھەگە كېڭىيىشىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ئۇنىڭ يەنە قانداق قىلىپ جەمئىيەتنىڭ باشقا بارلىق ساھەلىرىگىچە كېڭىيىشىنى ۋە قانداق قىلىپ ھەممە يەردە كەسىپلىشىش، مەخسۇسلىشىشقا قاراپ راۋاجلىنىش ئۈچۈن، كىشىلەرنىڭ تېخىمۇ ئىنچىكە بۆلۈنۈشى ئۈچۈن ئاساس سېلىشىنى دەلىللەپ ئولتۇرۇشىمىزنىڭ ھاجىتى يوق، بۇ ھەقتە ئا • سمىتنىڭ ئۇستازى ئا • فېرگيۇسون: «بىز قۇل مىللەت بولۇپ قالدۇق، بىزنىڭ ئارىمىزدا ئەركىن ئادەم يوق» دېگەن[56].

جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى بىلەن ئىشخانا ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى ئوتتۇرىسىدا نۇرغۇن ئوخشاشلىق ۋە باغلىنىش بارلىقىغا قارىماي، بۇ ئىككىسى دەرىجە جەھەتتىنلا ئەمەس، بەلكى ماھىيەت جەھەتتىنمۇ پەرقلىنىدۇ. بىر خىل ئىچكى باغلىنىش ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنى باغلاپ تۇرغان ئەھۋالدا، بۇنداق ئوخشاشلىق مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدىغان دەرىجىدە ئەڭ روشەن نامايان بولىدۇ. مەسىلەن، چارۋىچى تېرە يەتكۈزۈپ بېرىدۇ، كۆنچى بۇ تېرىنى كۆنگە ئايلاندۇرىدۇ، موزدۇز بۇ كۆندىن ئۆتۈك تىكىدۇ. بۇ يەردە، ھەر بىر ئادەم پەقەت ئارىلىقتىكى بۇيۇمنى ئىشلەپچىقىرىدۇ. پۈتۈنلەي ئاخىرقى ھالەت ئۇلارنىڭ ئالاھىدە ئەمگىكىنىڭ بىرىكمە مەھسۇلاتى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، چارۋىچى، كۆنچى، موزدۇزغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى يەتكۈزۈپ بېرىدىغان تۈرلۈك ئەمگەك تارماقلىرىمۇ بولىدۇ. بەزىلەر خۇددى ئا • سمىتقا ئوخشاش، شۇنداق قارىشى مۇمكىنكى، بۇنداق ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى بىلەن ئىشخانا قول

(56) ئا • فېرگيۇسون «شەھەر ئاھالىسىنىڭ ئىجتىمائىي تارىخى توغرىسىدا» 1767-يىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 4-قىسىم 2-بۆلۈم 285-بەت.



سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتى سۇبيېكتىپ جەھەتتىنلا پەرقلىنىدۇ، يەنى كۆزەتكۈچىلەر نەزەرىدىنلا پەرقلىنىدۇ، چۈنكى كۆزەتكۈچىلەر ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتى شارائىتىدا خىلمۇخىل قىسمەن ئەمگەكنى ماكان جەھەتتىن بىر قاراپلا بىلەلىۋالىدۇ، ۋەھالەنكى ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى شارائىتىدا، تۈرلۈك قىسمەن ئەمگەكنىڭ كەڭ دائىرىگە تارقالغانلىقى، ھەر بىر ئالاھىدە تارماقلاردا نۇرغۇن ئادەم ياللىنىدىغانلىقى تۈپەيلىدىن بۇنداق باغلىنىش ئېنىق بىلىنمەي قالىدۇ. [57] لېكىن چارۋىچى، كۆنچى ۋە موزدۇزلارنىڭ مۇستەقىل ئەمگىكى ئوتتۇرىسىدا باغلىنىش پەيدا قىلغان نەرسە نېمە؟ بۇ ئۇلارنىڭ مەھسۇلاتلىرىنىڭ تاۋار سۈپىتىدە مەۋجۇت بولغانلىقىدۇر. ئەكسىچە، ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتىنىڭ ئالاھىدىلىكى نېمە؟ ئۇ قىسمەن ئىشچىنىڭ تاۋار ئىشلەپچىقارمايدىغانلىقىدۇر. [58] پەقەت

(57) ئا • سمىت مۇنداق دەيدۇ، ھەقىقىي ئىشخانا قول سانائىتىدە ئىش تەقسىماتى خېلى روشەندەك بىلىنىدۇ، چۈنكى «ھەرقايسى ئەمگەك تارماقلىرى ئىشقا سېلىۋاتقان ئىشچىلار كۆپىنچە بىر ئىشخانىدا توپلىشىپ ئىشلەيدۇ، بۇنى كۆزەتكۈچىلەر بىر قاراپلا بىلىۋالىدۇ. ئەكسىچە، كەڭ ئاھالىنىڭ ئاساسىي ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش مەقسەت قىلىنغان چوڭ ئىشخانا قول سانائىتىدە (!) ھەرقايسى ئەمگەك تارماقلىرىدا شۇنچىلىك نۇرغۇن ئىشچى ئىشلەيدۇكى، ئۇلارنى بىر ئىشخانىغا مەركەزلەشتۈرۈشكە مۇمكىن بولمايدۇ... شۇڭا ئىش تەقسىماتى بۇنداق روشەن بايقالمايدۇ» (ئا • سمىت «دۆلەت بايلىقى توغرىسىدا» 1-بۆلۈم، 1-باب). ئەنە شۇ بابنىڭ «مەدەنىي ۋە گۈللىنىۋاتقان دۆلەتتىكى ئادەتتىكى قول ھۈنەرۋەن ياكى كۈنلۈكچىلەر ئېرىشكەن بايلىققا نەزەر تاشلاڭ...» دەپ باشلىنىپ، كېيىن ئاددىي ئىشچىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن سان-ساناقسىز خىلمۇخىل ساھەلەرنىڭ قانداق قىلىپ بىرلىشىپ ئىشلەۋاتقانلىقى تەسۋىرلەنگەن مەشھۇر بىر ئابزاس سۆز ب • ماندېۋىلنىڭ «ھەرە كىنايىسى، ياكى شەخسنىڭ ناچار قىلىقى، جامائەت مەنپەئىتى» ناملىق ئەسىرىگە يازغان ئىزاھاتىدىن بىرمۇبىر كۆچۈرۈۋېلىنغاندەك قىلىدۇ (1750-يىل 1-نەشرى ئىزاھسىز، 1714-يىل نەشرىگە ئىزاھات بېرىلگەن).

(58) «ئەمدى بۇ يەردە ئايرىم ئەمگەكنىڭ تەبىئىي ھەققى دېگۈدەك ھېچنېمە قالمايدۇ. ھەر بىر ئىشچى بىر پۈتۈن گەۋدىنىڭ بىر قىسمىنىلا ئىشلەپچىقىرىدۇ، بۇ بىر قىسمىنىڭ ئۆزىدىن ئالغاندا ئۆز ئالدىغا ھېچقانداق قىممىتى ياكى پايدىسى بولمىغانلىقتىن، ئىشچى بۇلاردىن بىرەرىنى قولىغا ئېلىپ: بۇ مېنىڭ، بۇنى مەن ئۆزەمگە ئېلىپ قالىمەن دېيەلىگۈدەك ھېچنېمە قالمايدۇ.» («ئەمگەكنى قوغداپ كاپىتالغا قارشى تۇرۇش تەلىپى» 1825-يىل لوندون نەشرى، 25-بەت) بۇ قالتىس ئەسەرنىڭ ئاپتورى يۇقىرىدا نەقىل كەلتۈرۈلگەن ت • خودسكىن.

قىسمەن ئىشچىلارنىڭ ئورتاق مەھسۇلاتىلا تاۋارغا ئايلىنىدۇ. (58a) جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىدا تۈرلۈك ئەمگەك تارماقلىرىنىڭ مەھسۇلاتىنى ئېلىپ-سېتىش ۋاستە قىلىنىدۇ؛ ئىشخانا قول سانائىتى ئىچىدىكى ھەرقايسى قىسمەن ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقىدە بولسا، تۈرلۈك ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ ئەينى بىر كاپىتالىستقا سېتىلىشى ۋە بۇ كاپىتالىستنىڭ ئۇنى بىرلەشكەن ئەمگەك كۈچى سۈپىتىدە ئىشقا سېلىشى ۋاستە قىلىنىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ بىر كاپىتالىستنىڭ قولىغا توپلىنىشى ئالدىنقى شەرت قىلىنىدۇ؛ ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىدا بولسا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ بىر-بىرىگە بېقىنمايدىغان نۇرغۇن تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئارىسىدا تارقىلىشى ئالدىنقى شەرت قىلىنىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتىدە،

(58a) 2-نەشرىگە ئىزاھ: جەمئىيەتتىكى ئىش تەقسىماتى بىلەن ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتى ئوتتۇرىسىدىكى بۇ پەرقنى ئامېرىكىلىقلار ئەمەلىي مىسال بىلەن چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. ئامېرىكىدىكى جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى[8] مەزگىلىدە، ۋاشىنگتوندىكى كىشىلەر نۇرغۇن يېڭى سېلىقنى ئويلاپ چىقتى، بۇلاردىن بىرى «بارلىق سانائەت مەھسۇلاتلىرىدىن» 6٪لىك باج ئېلىش ئىدى. كىشىلەر سانائەت مەھسۇلاتلىرى دېگەن نېمە؟ دەپ سورىشى مۇمكىن. قانۇن چىقارغۇچى مۇنداق جاۋاب بېرىدۇ: بىر نەرسە «ئىشلەنگەن چاغدا» ئىشلەپچىقىرىلىدۇ؛ سېتىلىش ئالدىدا تۇرغاندا ئىشلەنگەن بولىدۇ. نۇرغۇن مىساللاردىن كەلتۈرۈلگەن بىر مىسال ئەنە شۇ. نيۇ-يورك بىلەن فىلادېلفىيە قول سانائىتىدە ئىلگىرى كۈنلۈك ۋە كۈنلۈكنىڭ بارلىق دېتاللىرى «ئىشلىنەتتى». لېكىن كۈنلۈك تۈرلۈك تەركىبىي قىسىملارنىڭ بىرىكمىسى بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ تەركىبىي قىسىملار پەيدىنپەي بىر-بىرىگە تايانمايدىغان، ھەر خىل جايلاردا ئېلىپ بېرىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ مەھسۇلاتى بولۇپ قالدى. بۇ ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ قىسمەن مەھسۇلاتى ئەمدى مۇستەقىل تاۋار سۈپىتىدە كۈنلۈك ياسايدىغان قول سانائەت ئىشخانىلىرىغا كىرىشكە باشلايدۇ، كۈنلۈك قول سانائەت ئىشخانىلىرى پەقەت بۇ مەھسۇلاتلارنى قوراشتۇرۇپ بىرلەشتۈرىدۇ. ئامېرىكىلىقلار بۇنى يىغما بۇيۇم دەپ ئاتىدى، باجنىڭ يىغىلىش نۇقتىسى سۈپىتىدىكى بۇنداق بۇيۇم ھەقىقەتەنمۇ شۇنداق ئاتىلىشقا لايىق ئىدى. كۈنلۈك ئالدى بىلەن ئۆزىنىڭ ھەر بىر بۆلىكىنىڭ باھاسى ئۈستىگە 6٪ باج «توپلايدۇ»، ئاندىن كېيىن ئۆزىنىڭ ئومۇمىي باھاسى ئۈستىگە يەنە 6٪ باج «توپلايدۇ».



تاناسىپلىق سان ياكى تاناسىپنىڭ تۆمۈردەك چىڭ قانۇنىيىتىنى ساقلاپ قېلىش مۇئەييەن ساندىكى ئىشچىلارنى مۇئەييەن بىر ۋەزىپە بىلەن شۇغۇللىنىدىغان قىلىپ قويىدۇ؛ ئەكسىچە، تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلار بىلەن ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ جەمئىيەتنىڭ تۈرلۈك ئەمگەك تارماقلىرىدا تەقسىم قىلىنىشىدا، تاسادىپىيلىق بىلەن ئۆز بېشىمچىلىق ئۆزىنىڭ كەلسە-كەلمەس رولىنى جارى قىلدۇرىدۇ. دەرۋەقە، تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش ساھەلىرى دائىم تەڭپۇڭلۇقنى ساقلاشقا ئىنتىلىدۇ، چۈنكى، بىر تەرەپتىن، ھەر بىر تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى ئىستېمال قىممىتى ھاسىل قىلىشى يەنى ئالاھىدە بىر ئىجتىمائىي ئېھتىياجنى قاندۇرۇشى لازىم، يەنە كېلىپ بۇنداق ئېھتىياجنىڭ دائىرىسى مىقدار جەھەتتىن ھەر خىل بولىدۇ، بىر خىل ئىچكى باغلىنىش ئوخشاش بولمىغان ئېھتىياج مىقدارىنى تەبىئىي سىستېما قىلىپ بىرلەشتۈرىدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، تاۋارنىڭ قىممەت قانۇنىيىتى جەمئىيەتنىڭ ئۆز ئىختىيارىدىكى پۈتۈن ئەمگەك ۋاقتىدىن قانچىلىك ۋاقتىنى سەرپ قىلىپ بىرەر ئالاھىدە تاۋار ئىشلەپچىقىرالايدىغانلىقىنى بەلگىلەيدۇ. لېكىن تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش ساھەلىرىنىڭ تەڭپۇڭلۇقنى ساقلاشتىكى بۇنداق دائىملىق يۈزلىنىشى بۇنداق تەڭپۇڭلۇقنى دائىم بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىتىدىغان ئەكس تەسىردىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىدا ئالدىنئالا ۋە پىلانلىق يوسۇندا رول ئوينايدىغان قائىدە جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىدا ئىشتىن كېيىن ئىچكى ۋە ئۈن-تىنسىز تەبىئىي مۇقەررەرلىك سۈپىتىدىلا رول ئوينايدۇ، بۇنداق تەبىئىي مۇقەررەرلىكنى بازار باھاسىنىڭ بارومېتىردەك ئۆزگىرىپ تۇرۇشىدىن بايقىغىلى بولىدۇ ھەمدە ئۇ تاۋار

ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ تەرتىپسىز ئۆز بېشىمچىلىقلىرىنى تۈگىتىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتى كاپىتالىستنىڭ كىشىلەر ئالدىدىكى مۇتلەق نوپۇزىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، ئادەم كاپىتالىست ئىگىلىگەن باش ئاپپاراتنىڭ بىر بۆلىكىدىنلا ئىبارەت؛ ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى مۇستەقىل تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى قىلىپ قويىدۇ، خۇددى ھايۋاناتلار دۇنياسىدىكى ھەممىنىڭ ھەممىگە قارشى ئۇرۇشى[276] ھەمدە تۇرلەرنىڭ ھايات كەچۈرۈشىدە ئازدۇر-كۆپتۇر شەرت بولغىنىدەك، ئۇلار باشقا ھېچقانداق بىر نوپۇزنى ئېتىراپ قىلمايدۇ، پەقەت رىقابەتلىك نوپۇزنىلا ئېتىراپ قىلىدۇ، پەقەت ئۇلارنىڭ بىر-بىرىگە مەنپەئەت يەتكۈزۈشتىكى بېسىمنىڭ ئۇلارنىڭ زىممىسىدىكى مەجبۇرىيەت ئىكەنلىكىنىلا ئېتىراپ قىلىدۇ. شۇڭا، بۇرژۇئا ئېڭى بىر تەرەپتىن ئىشخانا قول سانائىتىنى، ئىشچىلارنىڭ ئۆمۈرۋايەت مەلۇم بىر مۇقىم قىسمەن مەشغۇلات بىلەن شۇغۇللىنىشىنى، قىسمەن ئىشچىلارنىڭ مۇتلەق كاپىتالىستقا بويسۇنۇشى مانا بۇلارنى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئاشۇرىدىغان ئەمگەك تەشكىلاتى دەپ ماختىسا، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قارىتىلغان ھەرقانداق مەقسەتتىكى ئىجتىمائىي نازارەت ۋە تەڭشەشنى كاپىتالىستنىڭ دەخلىسىز مۈلۈك ھوقۇقىغا، ئەركىنلىكىگە ۋە ئۆزىنى ئۆزى بەلگىلەيدىغان «مۇستەقىل ئىجادكارلىقى»غا دەخلى-تەرۇز قىلغانلىق دەپ ھەددەپ ئەيىبلەيدۇ. شۇ نەرسە مەسىلىنى ناھايىتى ئېنىق چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدۇكى، فابرىكا تۈزۈمىنى قىزغىنلىق بىلەن ھىمايە قىلغۇچىلار ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ ھەرقانداق بىر ئومۇمىي تەشكىلاتىنى ئەيىبلىگەن چاغدا، بۇنداق تەشكىلات پۈتكۈل جەمئىيەتنى فابرىكىغا



ئايلاندۇرۇۋېتىدۇ دېگەندىن باشقا ھېچنېمە دېيەلمەيدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاساسىدىكى جەمئىيەتتە ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىدىكى ھۆكۈمەتسىزلىك بىلەن ئىشخانا قول سانائىتىدىكى مۇستەبىتلىك بىر-بىرىنى شەرت قىلىدۇ، ئەكسىچە، كەسىپنىڭ بىر-بىرىدىن ئاجرىلىشى تەبىئىي ھالدا راۋاجلىنىدىغان، ئۈنىڭدىن كېيىن مۇقىملىشىدىغان، ئاخىرىدا قانۇن تەرىپىدىن مۇستەھكەملىنىدىغان جەمئىيەتنىڭ ئىلگىرىكى شەكىللىرىدە، بىر تەرەپتىن ئىجتىمائىي ئەمگەكنى پىلان ۋە نوپۇز ئاساسىدا تەشكىللەش كۆرۈنۈشى نامايان بولىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشخانا ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى پۈتۈنلەي چەتكە قېقىلىدۇ ياكى ناھايىتى تار دائىرىدە ۋە ياكى ئاندا-ساندا ۋە تاسادىپىي رەۋىشتە راۋاجلىنىدۇ.[59]

مەسىلەن، ھازىرغىچە قىسمەن ساقلىنىپ قالغان ئىپتىدائىي ھەم كىچىك كۆلەمدىكى ھىندىستان كوممۇناسى[61] يەرگە ئورتاق ئىگىدارلىق قىلىش، يېزا ئىگىلىكىنى قول ھۈنەرۋەنچىلىك بىلەن بىۋاستە باغلاش ۋە ئىش تەقسىماتىنى مۇقىملاشتۇرۇش ئاساسىدا قۇرۇلغان بولۇپ، بۇنداق ئىش تەقسىماتى يېڭى بىر كوممۇنا تۈزۈلگەن چاغدا تەييار پىلان ۋە سخېما بولۇپ قالىدۇ. ئەنە شۇنداق ھەر بىر كوممۇنا ئۆزىنى ئۆزى تەمىنلەيدىغان بىر پۈتۈن ئىشلەپچىقىرىش گەۋدىسى بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى 100 ئاكىردىن تارتىپ بىرنەچچە مىڭ ئاكىرغىچە بولىدۇ.

(59) «شۇ نەرسىنى ئومۇمىي قائىدە دېيىشكە بولىدۇ: جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى نوپۇزنىڭ باشقۇرۇشىغا ئۇچرىمىغانسېرى، ئىشخانا قول سانائىتى ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى شۇنچە راۋاجلىنىدۇ، بىر ئادەمنىڭ نوپۇزىغا شۇنچە بېقىندا بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا، ئىش تەقسىماتى جەھەتتە، ئىشخانا ئىچىدىكى نوپۇز بىلەن جەمئىيەتتىكى نوپۇز تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ» (ك • ماركس «پەلسەپە نامراتلىقى» 130-، 131-بەتلەر)[277]

ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسىي قىسمى تاۋار شەكلىدە ئىشلەپچىقىرىلماستىن، بەلكى كوممۇنانىڭ بىۋاسىتە ئۆز ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىلىدۇ، شۇڭا، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزى پۈتۈن ھىندىستان جەمئىيىتىدە تاۋار ئالماشتۇرۇش ۋاسىتە قىلىنىدىغان ئىش تەقسىماتى بىلەن قىلچە باغلىنىشلىق بولمايدۇ. پەقەت ئوشۇقچە مەھسۇلاتلا تاۋارغا ئايلىنىدۇ، ۋە شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇنىڭ بىر قىسمى دۆلەت قولىغا ئۆتكەندىن كېيىنلا تاۋارغا ئايلىنىدۇ، قەدىمدىن تارتىپ مۇئەييەن مىقداردىكى مەھسۇلات ناتۇرال يەر ئىجارىسى شەكلىدە دۆلەت قولىغا ئۆتۈپ كەلگەن. ھىندىستاننىڭ ئوخشاش بولمىغان رايونلىرىدا ئوخشاش بولمىغان كوممۇنا شەكىللىرى ئۇچرايدۇ. ئەڭ ئاددىي شەكىلدىكى كوممۇنالاردا يەر ئورتاق تېرىلىدۇ، مەھسۇلات كوممۇنا ئەزالىرىغا تەقسىم قىلىپ بېرىلىدۇ، ھەر بىر ئائىلە بولسا ئائىلە قوشۇمچە كەسپى سۈپىتىدە يىپ ئىگىرىش، توقۇمىچىلىق قاتارلىق ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىدۇ. بىر خىلدىكى ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىدىغان بۇ ئاممىدىن باشقا يەنە تۆۋەندىكىلەرنىمۇ ئۇچرىتىمىز: سودىيە، ساقچى ۋە باجگىرلىك ئىشلىرىنىمۇ قوشۇمچە ئورۇندايدىغان بىر كوممۇنا «باشلىقى» بولىدۇ؛ دېھقانچىلىق ھېساباتىنى تىزىملايدىغان، بۇنىڭغا دائىر ھەممە ئىشلارنى تىزىملاپ ۋە خاتىرىلەپ تۇرىدىغان بىر بوغالتىر؛ جىنايەتچىلەرنى تەقىپ قىلىدىغان، سىرتتىن كەلگەن ساياھەتچىلەرنى قوغداپ، ئۇلارنى بىر يېزىدىن ئىككىنچى بىر يېزىغا ئۇزۇتۇپ بارىدىغان ئۇچىنچى ئەمەلدار؛ كوممۇنا چېگرىسىنى قوشنا كوممۇنا ھۇجۇمىدىن قوغدايدىغان چېگرا مۇھاپىزەتچىسى؛ جامائەت سۇ ئامبارلىرىدىن ئېتىز سۇغىرىش ئۈچۈن سۇ تەقسىم قىلىپ بېرىدىغان مىراپ؛ دىنىي مۇراسىم



ئىشلىرىنى باشقۇرىدىغان براخمان؛ كوممۇنا بالىلىرىنى قۇم ئۈستىدە خەت يېزىپ ئوقۇتىدىغان بىر ئوقۇتقۇچى؛ تېرىلغۇ تېرىش ۋە يىغىۋېلىش ۋاقتىنى ۋە ھەر خىل دېھقانچىلىق ئىشلىرى ئۈچۈن قولاي ۋە ناقولاي ۋاقىتلارنى ئاسترولوگ سۈپىتىدە بەلگىلەپ بېرىدىغان كالېندار براخمانى؛ بارلىق دېھقانچىلىق سايمانلىرىنى ياسايدىغان ۋە رېمونت قىلىدىغان تۆمۈرچى ۋە ياغاچچى، پۈتۈن كەنتكە قاچا-قۇچا ياساپ بېرىدىغان كۇلالچى؛ ساتىراش، كىر يۇيغۇچى، زەرگەر ۋە بەزى ھاللاردا بەزى كوممۇنادا زەرگەر بولۇپ، بەزى كوممۇنادا ئوقۇتقۇچى بولۇپ كۈن كەچۈرىدىغان شائىرلارنىمۇ ئۇچراتقىلى بولىدۇ. بۇ ئون نەچچە ئادەمنىڭ تۇرمۇشىغا كوممۇنا مەسئۇل بولىدۇ. ئەگەر ئادىمى كۆپىيىپ قالسا، بوز يەر ئېچىپ كونا كوممۇناغا ئوخشاش يەنە بىر يېڭى كوممۇنا بەرپا قىلىنىدۇ. كوممۇنا ئاپپاراتى پىلانلىق ئىش تەقسىماتى بارلىقىنى ئىپادىلەيدۇ، لېكىن ئۇنىڭدا ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتى بولۇشى مۇمكىن ئەمەس، چۈنكى تۆمۈرچى، ياغاچچى ۋە باشقىلار ئۈچۈن بازار ئۆزگەرمەيدۇ، بەك كەتسە، يېزىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە قاراپ، بىر تۆمۈرچى، كۇلالچى ۋە باشقىلار ئورنىغا ئىككى ياكى ئۈچى پەيدا بولىدۇ.[60] كوممۇنا ئىش تەقسىماتىنى تەڭشەپ تۇرىدىغان قانۇنىيەت بۇ يەردە تەبىئىي قانۇنىيەتنىڭ قارشى تۇرۇپ بولمايدىغان نوپۇزى سۈپىتىدە رول ئوينايدۇ، ئەمما ھەر بىر ھۈنەرۋەن، مەسىلەن تۆمۈرچى ۋە باشقىلار ئۆز ئورنىدا ئەنئەنىۋى ئۇسۇل بويىچە ئۆز

(60) جوڭشياۋ مارك ۋىلكىس «ھىندىستاننىڭ جەنۇبىغا دائىر تارىخىي بايان» 1810—1817-يىللار لوندون نەشرى، 1-توم، 118—120-بەتلەر. 1852-يىل لوندون نەشرى، جورج كامپېلنىڭ «ھازىرقى ھىندىستان» ناملىق كىتابىدا ھىندىستان كوممۇنالىرىنىڭ ھەر خىل شەكىللىرىنى ئېنىق كۆرگىلى بولىدۇ.[278]

كەسپى دائىرىسىدىكى ھەممە مەشغۇلاتنى ئورۇندايدۇ، لېكىن ئۇ مۇستەقىل ھالدا ئورۇندايدۇ، ئىشخانا دائىرىسىدە ھېچقانداق نوپۇزنى ئېتىراپ قىلمايدۇ. ئۆزىنى ئۆزى قامدايدىغان بۇنداق كوممۇنا ئەينى بىر شەكىلدە تەكرار ۋۇجۇدقا كېلىدۇ، ئۇ تەسادىپىي بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىغاندا، يەنە شۇ جايدا يەنە شۇ نام بىلەن قايتا بەرپا بولىدۇ[61]، كوممۇنانىڭ بۇنداق ئاددىي ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزمى تۆۋەندىكى بىر سىرنى ئېچىشتا ئاچقۇچ بولىدۇ يەنى ئاسىيادىكى ھەرقايسى ئەللەر ئۈزلۈكسىز يىمىرىلىپ، ئۈزلۈكسىز يېڭىدىن پەيدا بولۇپ ۋە دائىم ئۆزگىرىپ تۇردى، بۇنىڭغا پۈتۈنلەي ئەكسىچە ئاسىيا جەمئىيىتىدە ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمىدى. بۇنداق جەمئىيەتنىڭ ئاساسىي ئىقتىسادىي ئامىللار قۇرۇلمىسى سىياسىي ساھەدىكى بوران-چاپقۇننىڭ تەسىرىگە ئۇچرىمايدۇ.

يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتۈلگىنىدەك، كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسىنىڭ قائىدىسىدە[1] بىر ئۇستام ياللايدىغان شاگىرت سانىغا قاتتىق چەك قويۇلۇپ، ئۇستاملارنىڭ كاپىتالىستقا ئايلىنىپ كېتىشى پىلانلىق توسۇلغانىدى. خۇددى شۇنىڭدەك

(61) «مەملىكەتتە ياشىغۇچىلار قەدىمكى زامانلاردىن بۇيان ئەنە شۇنداق ئاددىي شەكىللەر ئاساسىدا... تۇرمۇش كەچۈرۈپ كەلدى. ھەرقايسى يېزىلارنىڭ چېگرىسىدا كەمدىن-كەم ئۆزگىرىش بولغان؛ گەرچە بەزى چاغلاردا ئۇرۇش، ئاچارچىلىق ۋە ۋابا كېسىلى توپەيلىدىن يېزىلار زىيانغا ئۇچرىغان ھەتتا خانىۋەيران بولغان بولسىمۇ، لېكىن يەنە شۇ نام بىلەن، يەنە شۇ چېگرا دائىرىسىدە تۇرۇپ يەنە شۇ مەنپەئەتنى دەپ، ھەتتا يەنە شۇ قەبىلە نامى بىلەن بىرنەچچە يۈز يىل ياشاپ كەلگەن. ئاھالە-دۆلەتنىڭ خارابىلىشىشى ياكى بۆلۈنۈپ كېتىشىگە قىلچە پىسەنت قىلمىغان؛ يېزا پۈتۈن قالغان ئىكەن، ئۇلار يېزىنىڭ قانداق ھاكىمىيەت ئاستىدا بولۇشىنى ياكى قانداق پادىشاھنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدا بولۇشىنى سۈرۈشتۈرمىگەن. يېزىنىڭ ئىچكى ئىقتىسادى ئۆزگەرمەي قېلىۋەرگەن.» (جاۋا ئارىلىنىڭ سابىق مۇئاۋىن ۋالىيسى ت • ستامفورت لافلېس «جاۋا تارىخى» 1817-يىل لوندون نەشرى، 1-توم 285-بەت)

[1] مۇشۇ تومنىڭ 584- ۋە 645-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



ئۇستام قايسى ھۈنەردە ئىشلەۋاتقان بولسا، پەقەت شۇ قول سانائەت ساھەسىدىلا شاگىرت ياللايتتى. كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسى ئۆزىنى سودىگەرلەر كاپىتالىدىن ئىبارەت ئۆزىگە قارىمۇقارشى تۇرىدىغان ۋە بىردىنبىر ئەركىن بولغان مۇشۇنداق كاپىتال شەكلىدىكى ھەرقانداق تاجاۋۇزدىن كۈچىنىڭ بارىچە ھىمايە قىلاتتى. سودىگەر ھەرقانداق تاۋارنى سېتىۋالالايتتى، لېكىن ئەمگەكنى تاۋار سۈپىتىدە سېتىۋالالمايتتى. ئۇنىڭ پەقەت قول سانائەت بۇيۇملىرىنى زاكاز قىلغۇچى بولۇشىغىلا يول قويۇلغان. ئەگەر تاشقى شارائىت يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ئىش تەقسىماتىنىڭ بولۇشىغا سەۋەب بولسا، ئۇ ھالدا ھازىرقى بار كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسى بىرقانچە ئۇششاق ئۇيۇشمىلارغا بۆلۈنەتتى ياكى ئىلگىرىكى كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسىدىن باشقا يەنە يېڭىلىرى بارلىققا كېلەتتى، لېكىن ھەر خىل قول سانائەت بىر ئىشخانىغا بىرلىشىپ كېتىدىغان ئىش بولمايتتى. شۇڭلاشقا كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسى تەشكىلاتىنىڭ قول سانائەتنى بۆلۈۋېتىشى، تەنھا قىلىپ قويۇشى ۋە راۋاجلاندۇرۇشى ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرى ئۈچۈن ماددىي مەۋجۇدىيەت شارائىتى يارىتىپ بەرگەن بولسىمۇ، لېكىن كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسى تەشكىلاتىنىڭ ئۆزى ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىنى چەتكە قاقاتتى. ئومۇمەن ئالغاندا، قۇللۇلە ئۆز قاسىرىقىغا قانداق چىڭ يېپىشىۋالغان بولسا، ئىشچىمۇ ئۆز ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە شۇنداق يېپىشىۋالغانىدى، دېمەك ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئەڭ تۆۋەن ئاساسىمۇ ھازىرلانمىغانىدى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئىشچىغا قارىمۇقارشى بولغان كاپىتال سۈپىتىدە مۇستەقىللىشىپ كەتمىگەنىدى.

پۈتكۈل جەمئىيەت ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتى تاۋار

ئالماشتۇرۇشنى ۋاستە قىلغان ياكى قىلمىغان بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئۇ تۇرلۇك ئىقتىسادنىڭ ئىجتىمائىي فورماتسىيىسىگە خاس، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىش تەقسىماتى بولسا پۈتۈنلەي كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزىگە خاس ئىجادىيەت.

## 5. ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ كاپىتالىستىك خاراكتېرى

خېلى نۇرغۇن ئىشچىنىڭ ئەينى بىر كاپىتالىنىڭ قوماندانلىقىدا بولۇشى ھەمكارلىقنىڭمۇ، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭمۇ تەبىئىي باشلىنىش نۇقتىسى بولۇپ قالىدۇ. ئەكسىچە، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىش تەقسىماتى ئىشلىتىلىدىغان ئىشچىلار سانىنىڭ ئېشىشىنى تېخنىكا جەھەتتىن زۆرۈر قىلىپ قويىدۇ. ئەمدى ئايرىم كاپىتالىستنىڭ ئىشلىتىشى زۆرۈر بولغان ئەڭ تۆۋەن چەكتىكى ئىشچىلار سانى ھازىرقى ئىش تەقسىماتى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئىش تەقسىماتىنى يەنىمۇ داۋاملاشتۇرۇش ئارقىسىدا كېلىدىغان پايدىغا ئېرىشىش ئۈچۈن، ئىشچىلار سانىنى يەنىمۇ ئاشۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ، بۇنى ھەسسىلەپ كۆپەيتكەندىلا ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولىدۇ. لېكىن كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ، ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمىمۇ ئېشىشى كېرەك، ئىمارەت، پېچ قاتارلىق ئورتاق ئىشلەپچىقىرىش شارائىتلىرىنىڭ كۆلىمىنى كېڭەيتىش، بولۇپمۇ خام ماتېرىياللارنى ئاشۇرۇش، يەنە كېلىپ ئىشچىلار سانىغا قارىغاندا كۆپ تېز ئاشۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. ئىش تەقسىماتى نەتىجىسىدە ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى



ئاشىدۇ، شۇنىڭغا ئەگىشىپ مۇئەييەن ئەمگەك مىقدارىنىڭ مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە سەرپ قىلغان خام ماتېرىيال مىقدارىمۇ نىسبەتەن بويىچە ئېشىپ بارىدۇ. شۇڭا، ئايرىم كاپىتالىستنىڭ قولىدىكى ئەڭ تۆۋەن چەكتىكى كاپىتال سوممىسى بارغانسېرى كۆپىيىدۇ، يەنى جەمئىيەتتىكى تېخىمۇ نۇرغۇن تۇرمۇش ۋاستىلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى كاپىتالغا ئايلىنىدۇ، بۇ ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ تېخنىكا خاراكتېرىدىن كېلىپ چىققان قانۇنىيەتتۇر. (62)

ئىشخانا قول سانائىتىدىمۇ ئاددىي ھەمكارلىقتىكىگە ئوخشاش، فۇنكسىيە ئىجرا قىلىۋاتقان ئەمگەك ئورگانىزمى كاپىتالنىڭ بىر خىل ياشاش شەكلى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. نۇرغۇن يەككە قىسمەن ئىشچىلاردىن تەركىب تاپقان ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئاپپاراتلىرى كاپىتالىستقا مەنسۇپ. شۇنىڭ ئۈچۈن، تۇرلۇك ئەمگەكنىڭ بىرلىشىشىدىن پەيدا بولىدىغان ئىشلەپچىقىرىش كۈچىمۇ كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ھەقىقىي ئىشخانا قول سانائىتى ئىلگىرى مۇستەقىل بولغان ئىشچىلارنى كاپىتالنىڭ قوماندانلىقىغا ۋە ئىنتىزامىغا

(62) «قول سانائەتنىڭ ئىنچىكە تەقسىم قىلىنىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان كاپىتالنىڭ ‹ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى دېيىش كېرەك› جەمئىيەتتە تەييار ھالەتتە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىلا كۇپايە قىلمايدۇ؛ بۇ كاپىتال كارخانا ئىگىسىنىڭ قولىغا يېتەرلىك مىقداردا توپلىنىشى ۋە ئۇلارنى كەڭ دائىرىدىكى ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىشى لازىم... ئىش تەقسىماتى راۋاجلانغانسېرى، ئوخشاش ساندىكى ئىشچىلارنى مۇقىم ئىشلىتىشكە توغرا كەلسە، كاپىتالنى قورال، خام ماتېرىيال قاتارلىقلارغا تېخىمۇ كۆپ سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ.» (شتورخ «سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى» پارىژ نەشرى، 1-توم 250-بەت، 251-بەتلەر) «سىياسىي ساھەدە دۆلەت ھاكىمىيىتىنىڭ مەركەزلىشىشى بىلەن شەخسىي مەنپەئەتنىڭ پارچىلىنىشى بىر-بىرىدىن ئايرىلمىغاندەك، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ توپلىنىشى بىلەن ئىش تەقسىماتى بىر-بىرىدىن ئايرىلمايدۇ.» (ك • ماركس «پەلسەپە نامراتلىقى» 1847-يىل پارىژ نەشرى 134-بەت)[277]

بويسۇندۇرۇپلا قالماي ، بەلكى ئىشچىلارنىڭ ئۆزلىرى ئوتتۇرىسىدا تەبىقىغە بۆلۈنۈشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ . ئاددىي ھەمكارلىق ئومۇمەن شەخسنىڭ ئەمگەك ئۇسۇلىنى ئۆزگەرتمەيدۇ ، ئەمما ئىشخانا قول سانائىتى ئۇنى ئۇزۇل-كېسىل ئىنقىلابلاشتۇرىدۇ ، شەخسىي ئەمگەك كۈچىگە تۈپ نېگىزىدىن زىيان يەتكۈزىدۇ . ئىشخانا قول سانائىتى ئىشچىلارنى غەلىتە بىر نەرسىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ ، ئۇ ئىشچىلارنىڭ خىلمۇخىل ئىشلەپچىقىرىش ھەۋىسى ۋە ئىشلەپچىقىرىش قابىلىيىتىنى باسىدۇ ، ئۇنىڭ ھېسابىغا سۈنئىي يوسۇندا ئىشچىلارنىڭ بىر تەرەپلىمە ماھارىتىنى يېتىشتۈرىدۇ ، بۇ خۇددى لاپلاتا ئەللىرىدىكى [279] كىشىلەرنىڭ بىر مالنى ئۇنىڭ تېرىسى ياكى يېغىنى ئېلىش ئۈچۈنلا سويۇۋەتكىنىگە ئوخشايدۇ . تۈرلۈك ئالاھىدە قىسمەن ئەمگەك تۈرلۈك ئايرىم شەخس ئوتتۇرىسىدا تەقسىم قىلىنىپلا قالماي ، بەلكى ئايرىم شەخسنىڭ ئۆزىمۇ پارچىلىنىپ ، مەلۇم قىسمەن ئەمگەكنىڭ ئاپتوماتىك قورالىغا ئايلىنىدۇ[63]، شۇنداق قىلىپ ، كىشىنى ئۆز تېنىنىڭ بىر بۆلىكى دەپ تەسۋىرلىگەن مېنېنىي ئاگرىپپانىڭ بۇ بىمەنە كىنايە سۆزى [280] ئەمەلگە ئاشىدۇ . [64] دەسلەپتە ، ئىشچى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئۆزىدە ماددىي ۋاسىتىلەر بولمىغانلىقتىن ئەمگەك كۈچىنى كاپىتالغا ساتقان بولسا ، ئەمدى ئۇ شەخسەن ئەمگەك كۈچىنى كاپىتالغا ساتمىسا ئۇنىڭدىن پايدىلىنالمايدۇ . ئەمگەك كۈچى پەقەت بىر خىل باغلىنىش ئىچىدىلا ئۆز رولىنى

(63) دۇگالد ستېۋارت ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىشچىلارنى «قىسمەن ئەمگەك ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان... تىرىك ئاپتوماتلار» دەپ ئاتايدۇ. (دۇگالد ستېۋارت «سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى» 318-بەت)

(64) مارجاننىڭ ھەر بىر ئەزاسى ئەمەلىيەتتە بىر پۈتۈن ئاشقازاندىن ئىبارەت. لېكىن ئۇ پۈتۈن تېنىگە ئوزۇقلۇق يەتكۈزۈپ بېرىدۇ، ھەرگىز رىم ئاقسۆڭەكلىرىگە ئوخشاش ئۇنىڭ تېنىدىن ئوزۇقلۇق ماددىلىرىنى سۈمۈرۈۋالمايدۇ.



جارى قىلدۇرىدۇ . بۇنداق باغلىنىش ئەمگەك كۈچى سېتىلغاندىن كېيىنلا ۋە كاپىتالىستنىڭ كارخانىسىدىلا مەۋجۇت بولىدۇ . ئۆزىنىڭ تەبىئىي خاراكتېرى بويىچە مۇستەقىل تۈردە بىرەر ئىش قىلىش ئىقتىدارىدىن مەھرۇم بولغان ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىشچىسى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتىنى كاپىتالىست كارخانىسىنىڭ قوشۇمچىسى سۈپىتىدىلا ئېلىپ بارالايدۇ . [65] ئىگوۋادىكى سايلىغۇچىلارنىڭ پېشانىسىگە ئىگوۋانىڭ مۈلكى دەپ يېزىپ قويۇلغاندەك [78] ، ئىش تەقسىماتىمۇ ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىشچىلىرىغا كاپىتالنىڭ مۈلكى دەپ تامغا باسىدۇ .

بىر نادان ئادەمنىڭ پۈتۈن ئۇرۇش سەنئىتىنى ئۆزىنىڭ شەخسىي ئەقىل-پاراستى ئورنىدا نامايان قىلغىنىدەك ، مۇستەقىل دېھقان ياكى قول ھۈنەرۋەننىڭ (گەرچە كىچىك كۆلەمدە بولسىمۇ) كۆرسىتىدىغان ئىدرىكى ، ھۆكۈم قىلىش كۈچى ۋە ئىرادىسى ئەمدى پۈتكۈل ئىشخانا ئۈچۈنلا زۆرۈر بولىدۇ . ئىشلەپچىقىرىشتىكى ئەقلىي كۈچنىڭ ئۆز كۆلىمىنى بىر تەرەپلىمە كېڭەيتىشىدىكى سەۋەب شۇكى ، باشقا نۇرغۇن تەرەپلەردە بۇلار پۈتۈنلەي يوقىلىپ كېتىدۇ . قىسمەن ئىشچىلاردا مەھرۇم بولغان نەرسىلەر پۈتۈنلەي ئۆزلىرى بىلەن قارىمۇقارشى بولغان كاپىتالغا مەركەزلىشىدۇ . [66] ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىنىڭ

(65) «بىر خىل قول سانائەت ھۈنىرىنىڭ ھەممە ماھارىتىنى تولۇق ئۆزلەشتۈرۈۋالغان ئىشچى قەيەرگە بارسا خىزمەت تاپالايدۇ ۋە جان باقالايدۇ، ھالبۇكى يەنە بىر خىل ئىشچىلار (ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىشچىسى، قوشۇمچە نەرسىدىنلا ئىبارەت، ئۇ ئۆزىنىڭ خىزمەتداشلىرىدىن ئايرىلغان ھامان، ئىقتىدارىدىنمۇ، مۇستەقىللىقىنىمۇ مەھرۇم قالىدۇ، شۇڭا كىشىلەرنىڭ نەزەرىدە ئۇنىڭغا مەجبۇرلاپ تېڭىش لايىق دەپ قارىلىدىغان قائىدە-نىزاملارنى قوبۇل قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ.» (شتورخ «سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى» 1815-يىل پېتېربۇرگ نەشرى، 1-توم 204-بەت)

(66) ئا. فېرگۇسون «شەھەر ئاھالىسىنىڭ ئىجتىمائىي تارىخى توغرىسىدا» 4-قىسىم، 2-بۆلۈم 281-بەت: «بىراۋنىڭ ئۇتقىنى، بىراۋنىڭ ئۇتتۇرغىنىدۇر».

مەھسۇلى شۇكى، ماددىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئەقلىي كۈچ باشقىلارنىڭ مۈلكى ۋە ئىشچىلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان كۈچ سۈپىتىدە ئىشچىلارغا قارىمۇقارشى قويۇلىدۇ. بۇنداق بۆلۈنۈش جەريانى ئاددىي ھەمكارلىقتا باشلىنىدۇ، ئىشخانا قول سانائىتىدە راۋاجلىنىدۇ، يىرىك سانائەتتە بولسا ئورۇندىلىدۇ. ئاددىي ھەمكارلىق جەريانىدا، كاپىتالىست ئايرىم ئىشچى ئالدىدا ئىجتىمائىي ئەمگەك ئورگانىزمىنىڭ بىرلىكى ۋە ئىرادىسىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ، ئىشخانا قول سانائىتى ئىشچىلارنى قىسمەن ئىشچىلارغا ئايلاندۇرۇپ غەلىتە راۋاجلاندۇرىدۇ، يىرىك سانائەت بولسا پەننى مۇستەقىل ئىشلەپچىقىرىش ئىقتىدارى سۈپىتىدە ئەمگەكتىن ئاجرىتىدۇ ھەمدە ئۇنى كاپىتالغا خىزمەت قىلىشقا مەجبۇر قىلىدۇ.[67]

ئىشخانا قول سانائىتىدە ئومۇمىي ئىشچىنىڭ شۇنىڭدەك كاپىتالنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ قۇدرەت تېپىشى ئىشچىنىڭ شەخسەن ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ كېمىيىشىنى شەرت قىلىدۇ.

«نادانلىق خۇراپاتلىقنىڭ ئانىسى، شۇنداقلا سانائەتنىڭ ئانىسى. تەپەككۇر ۋە تەسەۋۋۇردىن خاتالىق كېلىپ چىقىدۇ، لېكىن قول ياكى پۇتنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈش ئادىتى تەپەككۇرغىمۇ، تەسەۋۋۇرغىمۇ باغلىق ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن، مېڭە ئەڭ ئاز ئىشلىتىلىدىغان جايلاردا ئىشخانا قول سانائىتى ھەممىدىن ياخشى گۈللىنىدۇ، شۇڭا،

(67) «بىلىملىك كىشلەر بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىسى ناھايىتى يىراقلىشىپ كېتىدۇ، بىلىم ئىشچىلارنىڭ ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى ئاشۇرىدىغان ۋاستە قىلىنماستىن، ھەممە يەردە دېگۈدەك ئىشچى بىلەن قارىمۇقارشى قويۇلىدۇ... بىلىم ئەمگەكتىن ئاجرالايدىغان ھەمدە ئەمگەككە قارىمۇقاشى تۇرالايدىغان قورالغا ئايلىنىدۇ.» (ۋ • تومپسون «بايلىق تەقسىماتىنىڭ قائىدىسى ئۈستىدە تەتقىقات» 1824 -يىل لوندون نەشرى، 274 -بەت)



فابرىكنى بىر ماشىنا، ئادەمنى شۇ ماشىنىنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرى دەپ قاراشقا بولىدۇ».[68]

ئەمەلىيەتتە، 18 -ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا بەزى قول سانائەت ئىشخانىلىرى ئاددىي، لېكىن فابرىكىنىڭ سىرى ھېسابلىنىدىغان بەزى مەشغۇلاتلارغا سەل دەلدۈشلەرنى ئىشقا سېلىشنى ئەۋزەل كۆرەتتى.[69]

ئا • سمىت مۇنداق دەيدۇ:

«كۆپ كىشلەرنىڭ ئەقلىي ئىقتىدارى تەبىئىي ھالدا ئۇلارنىڭ ئادەتتىكى پائالىيەتلىرى داۋامىدا يېتىلىدۇ. ئۆمۈر بويى ئاز ساندىكى ئاددىي مەشغۇلات بىلەن شۇغۇللىنىدىغان كىشلەر ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ئەقلىي قابىلىيىتىنى ئىشقا سېلىش پۇرستى بولمايدۇ... ئۇلار دۆتلۈك ۋە نادانلىقتا چېكىگە يېتىدۇ.»

ئا • سمىت قىسمەن ئىشچىلارنىڭ نادانلىقىنى تەسۋىرلەپ كېلىپ يەنە مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇنىڭ ئۆلۈك ۋە بىر خىلدىلا ئۆتىدىغان تۇرمۇشى ئۇنىڭ ئالغا ئىلگىرىلەش روھىغا تەبىئىي ھالدا زىيان يەتكۈزىدۇ... بۇ ھال ھەتتا ئىشچى ئورگانىزمىنىڭ ھاياتىي كۈچىنىمۇ زەئىپلەشتۈرىدۇ، ئىشچىنى ئۆزى ئۆگەنگەن قىسمەن ئىشتىن باشقا بىرەر ئىشقا پۈتۈن زېھنىي كۈچىنى تولۇق ۋە ئۇزاقراق سەرپ قىلالمايدىغان قىلىپ قويىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئۇنىڭ ئۆزىگە خاس كەسپىدىكى ماھارىتى ئۆزىنىڭ ئەقلىي، ئىجتىمائىي ۋە ھەربىي خىسلەتلىرىنى قۇربان قىلىش ھېسابىغا كەلگەن بولىدۇ. لېكىن ھەر بىر مەدەنىيەتلىك سانائەت جەمئىيىتىدە ئەمگەكچى كەمبەغەللەر يەنى كەڭ خەلق ئاممىسى مۇقەررەر شۇنداق

(68) ئا • فېرگۇسون «شەھەر ئاھالىسى تارىخى توغرىسىدا» 4 -قىسىم، 2 -بۆلۈم، 280 -بەت.
(69) ج • د • تۇكېت «ئەمگەكچى ئاھالىنىڭ بۈگۈنى ۋە ئۆتمۈشىگە دائىر تارىخ» 1846 -يىل لوندون نەشرى، 1 -توم 148 -بەت.

ھالەتكە چۈشۈپ قالىدۇ.»[70]

ئىش تەقسىماتى تۈپەيلىدىن خەلق ئاممىسىنىڭ پۈتۈنلەي مېيىپ ھالغا چۈشۈپ قېلىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن، ئا • سمىت گەرچە ناھايىتى كىچىك دائىرىدە بولسىمۇ خەلق مائارىپىنى دۆلەت يولىغا قويۇش تەكلىپىنى بېرىدۇ. ئا • سمىتنىڭ بۇ ئەسىرىنى فرانسۇزچىغا تەرجىمە قىلىپ، ئىزاھ بەرگەن ۋە فرانسىيە 1-ئىمپېرىيىسى ۋاقتىدا تەبىئىي ھالدا سېنات ئەزاسى بولۇۋالغان ژ • گارنىيې ئا • سمىتنىڭ بۇ پىكرىگە باشتىن-ئاخىر قارشى تۇرىدۇ. ئۇ مۇنداق ھېسابلايدۇ، خەلق مائارىپى ئىش تەقسىماتىنىڭ تۈپ قانۇنىيىتىگە زىت كېلىدۇ؛ خەلق مائارىپى يولغا قويۇلسا، «بىزنىڭ پۈتكۈل ئىجتىمائىي تۈزۈمىمىز تۈگىشىدۇ». ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

«جىسمانىي ئەمگەك بىلەن ئەقلىي ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى بۆلۈنۈش[71]، ھەرقانداق باشقا ئىش تەقسىماتىغا ئوخشاش، جەمئىيەتنىڭ كۈنسايىن

(70) ئا • سمىت «دۆلەت بايلىقى توغرىسىدا» 5-بۆلۈم، 1-باب [3-پاراگراف 2-تارماقچە. ئا • فېرگۇسون ئىش تەقسىماتىنىڭ زىيانلىق ئاقىۋىتىنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتكەنىدى. فېرگۇسوننىڭ شاگىرتى بولۇش سۈپىتى بىلەن ئا • سمىت بۇ نۇقتىنى ئىنتايىن ئوچۇق چۈشىنەتتى. ئۇ ئۆز ئەسىرىنىڭ بېشىدىلا، ئىش تەقسىماتىنى ئالاھىدە ماختاپ ئۆتۈپ، ئىش تەقسىماتىنىڭ جەمئىيەتتىكى تەڭسىزلىك مەنبەسى ئىكەنلىكىنى گەپ ئارىسىدا تىلغا ئېلىپ ئۆتكەنىدى. ئۇ پەقەت دۆلەت كىرىمى بايان قىلىنغان 5-بۆلۈمدىلا فېرگۇسوننىڭ پىكرىنى تەكرارلاپ ئۆتتى. فېرگۇسون، ئا • سمىت، لېمونتېي ۋە سايلار ئوتتۇرىسىدىكى ئىش تەقسىماتىنى تەنقىد قىلىش مەسىلىسى جەھەتتىكى تارىخىي باغلىنىش توغرىسىدا «پەلسەپە نامراتلىقى»دا ئېيتىشقا تېگىشلىك سۆزلەرنىڭ ھەممىسىنى ئېيتقانىدىم، ئۇنىڭدا ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئالاھىدە شەكلى ئىكەنلىكىنى تۇنجى قېتىم تىلغا ئالغانىدىم. (ك • ماركس «پەلسەپە نامراتلىقى» 1847-يىل پارىژ نەشرى، 122- ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر)[277]

(71) فېرگۇسون «شەھەر ئاھالىسىنىڭ ئىجتىمائىي تارىخى»نىڭ 281-بېتىدە مۇنداق دېگەن: «مۇشۇنداق ئىش تەقسىماتى دەۋرىدە تەپەككۇرنىڭ ئۆزىمۇ ئالاھىدە كەسىپ بولۇپ قېلىشى مۇمكىن.»



بېيىشىغا «ئۇ كاپىتالنى، يەرگە ئىگىدارلىق قىلىش ھوقۇقىنى ۋە ئۇلارنىڭ دۆلىتىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن بۇ سۆزنى توغرا قوللانساق)، ئەكسىچە [illegible] بارىدۇ. ھەرقانداق باشقا ئىش تەقسىماتىغا ئوخشاش، بۇ ئىش تەقسىماتىمۇ ئىلگىرى [illegible] تەرەققىياتنىڭ نەتىجىسى ۋە كەلگۈسى تەرەققىياتنىڭ سەۋەبى بولىدۇ... ھۆكۈمەت [illegible] ئىش تەقسىماتىغا قارشى تۇرۇشى ھەمدە ئۇنىڭ تەبىئىي تەرەققىياتى [illegible]؟ ھۆكۈمەت بىر-بىرىدىن ئاجرىلىشقا ۋە بۆلۈنۈشكە ئىنتىلىۋاتقان ئىككى نەرسىنى ئەمەلدە ئارىلاشتۇرۇۋېتىش ۋە بىرلەشتۈرۈۋېتىش ئۈچۈن دۆلەت كىرىمىنىڭ بىر قىسمىنى سەرپ قىلىشى كېرەكمۇ؟»[72]

ئەقلىي ۋە جىسمانىي جەھەتتىكى بەزىبىر غەلىتىلىكمۇ پۈتۈن جەمئىيەتتىكى ئىش تەقسىماتىدىن ئايرىلمايدۇ. لېكىن، ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرى ئەمگەك تارماقلىرىدىكى بۇنداق ئىجتىمائىي بۆلۈنۈشنى تېخىمۇ زور دەرىجىدە چوڭقۇرلاشتۇرغانلىقتىن، يەنە بىر تەرەپتىن ئۇنىڭ ئۆزىگە خاس ئىش تەقسىماتى ھاياتلىقنىڭ يىلتىزى نۇقتىسىدىن شەخسكە زىيان يەتكۈزىدىغان بولغاچقا، ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدىمۇ ئالدى بىلەن سانائەت پاتولوگىيىسىگە ماتېرىيال ۋە تەسىر كۈچ يەتكۈزۈپ بېرىدۇ.[73]

(72) ژ • گارنىيې تەرجىمىسى 5-توم، 4-، 5-بەتلەر.
(73) پادۇيادىكى كلىنىكلىق مېدىتسىنا پروفېسسورى رامادزىنى 1700-يىلى ئۆزىنىڭ «قول ھۈنەرۋەنلەرنىڭ كېسەللىكلىرى» ناملىق ئەسىرىنى نەشر قىلدۇردى، بۇ كىتاب 1777-يىلى فرانسۇزچىغا تەرجىمە قىلىندى، 1841-يىلى «تېبابەتچىلىك قامۇسى. 7-قىسمى. كلاسسىك يازغۇچى»دا يەنە بېسىلىپ چىقتى. تەبىئىيكى، يىرىك سانائەت دەۋرى ئۇنىڭ ئىشچى بىمارلىرىنىڭ كېسەللىك كاتولوگىنى زور دەرىجىدە كۆپەيتىپ قويدى. تۆۋەندىكىلەرگە قاراڭ: «ئادەتتىكى چوڭ شەھەر بولۇپمۇ لىئون شەھىرىدىكى ئىشچىلارنىڭ فىزئولوگىيىلىك ۋە مەنىۋى سەھىيە ئىشلىرى»، ئا • ل • فونتېرېت دوختۇر تۈزگەن، 1858-يىل پارىژ نەشرى ۋە [لوخاچ] «ئوخشىمىغان تەبىقە، ئوخشىمىغان ياش، ئوخشىمىغان جىنستىكىلەرنىڭ كېسەللىكلىرى» (6 توملۇق) 1840-يىل ئۇلىم نەشرى. 1854-يىلى ماھارەت ۋە قول سانائەت جەمئىيىتى[281] سانائەت كېسەللىكىنى تەكشۈرۈش كومىتېتى تەيىنلىدى. «تېۋىككىنخام ئىقتىساد مۇزېيى» كاتالوگىدىن بۇ كومىتېت توپلىغان ھۆججەتلەر تىزىملىكىنى تاپقىلى بولىدۇ. ھۆكۈمەت تەرەپنىڭ «ئاممىۋى سەھىيە ھەققىدە دوكلات»ى ئىنتايىن مۇھىم. مېدىتسىنا دوكتورى ئېدۇئارد رېچ «ئىنسانلارنىڭ چېكىنىشى توغرىسىدا» 1868-يىل ئېرلانگېن نەشرىگە قاراڭ.

«ئەگەر بىر ئادەم ئۆلۈم جازاسىغا ھۆكۈم قىلىنىپ پارچىلاپ تاشلانسا، بۇ قەتلى قىلىش دەپ ئاتىلىدۇ، ئەگەر ئۇ ئۆلۈم جازاسىغا ھۆكۈم قىلىنماستىن پارچىلاپ تاشلانسا، بۇ قاتىللىق قىلىش دەپ ئاتىلىدۇ. ئەمگەكنى پارچىلاش خەلققە قاتىللىق قىلىش دېمەكتۇر.» (74)

ئىش تەقسىماتىنى ئاساس قىلغان ھەمكارلىق ياكى ئىشخانا قول سانائىتى ئەڭ دەسلەپتە ئۆز ئىختىيارى بىلەن شەكىللەنگەن. ئۇ مۇئەييەن دەرىجىدە مۇستەھكەملەنگەن ۋە كېڭەيگەن ھامان، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئاڭلىق، پىلانلىق ۋە سىستېمىلىق شەكلىگە ئايلىنىدۇ. ھەقىقىي ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ تارىخى ئىشخانا قول سانائىتىگە خاس بولغان ئىش تەقسىماتىنىڭ ئەڭ دەسلەپتە قانداق تەجرىبىلەر ئاساسىدا، گويا ئالاقىدارلارغا سەزدۈرمەي مۇۋاپىق شەكىلگە كىرگەنلىكىنى، لېكىن كېيىن قانداق قىلىپ كەسىپداشلار ھۈنەرۋەنلىرىدەك بىر مەھەل تېپىۋالغان شەكلىنى ئەنئەنە يولى بىلەن ساقلاپ كەلگەنلىكىنى، ئايرىم سورۇنلاردا ھەتتا بىرنەچچە يۈز يىل ساقلاپ كەلگەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ. بۇنداق شەكىلدىكى ئۆزگىرىش ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان ئىشلاردىكى ئۆزگىرىشلەردىن باشقا، ھامان ئەمگەك قوراللىرى جەھەتتە ئىنقىلاب بولغانلىقىدىن بولىدۇ. ھازىرقى زامان ئىشخانا قول سانائىتى—مەن بۇ يەردە ماشىنىنى ئاساس قىلىدىغان يىرىك سانائەت توغرىسىدا سۆزلەۋاتقىنىم يوق—ياكى چوڭ شەھەرلەردە ۋۇجۇدقا كېلىدىغان

(74) د. ئۇرخارت «ئادەتتىكى سۆز» 1855-يىل لوندون نەشرى، 119-بەت. گېگېل ئىش تەقسىماتى مەسىلىسىدە ناھايىتى غەيرىي كۆز قاراشتا ئىدى. ئۇ ئۆزىنىڭ «قانۇن پەلسەپىسى» دېگەن كىتابىدا: «مەلۇماتلىق كىشى دېگەنلىك، ئالدى بىلەن باشقىلار قىلالايدىغان ھەممە ئىشنى قىلالايدىغان كىشىنى كۆرسىتىدۇ» دەيدۇ. 282



كىيىم-كېچەك ئىشخانا قول سانائىتىگە ئوخشاش تەييار «شائىرنىڭ پارچىلانغان پۈت-قولى» نى تېپىۋالىدۇ 125، ئۇلارنى پەقەت تارقاق ھالەتتىن بىر يەرگە يىغىشقا توغرا كېلىدۇ؛ ياكى ئىش تەقسىماتىنىڭ پرىنسىپى ناھايىتى ئېنىق بولۇپ، قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشلەپچىقىرىشىدىكى (مەسىلەن تۈپلىمىچىلىك) تۈرلۈك مەشغۇلاتلارنى مەخسۇس ئىشچىلارغا تەقسىم قىلىپ بېرىشكىلا توغرا كېلىدۇ. بۇنداق ھاللاردا، تۈرلۈك فۇنكسىيىنى ئۆتەش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان كىشىلەر قولى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت سانىنى تېپىش ئۈچۈن بىر ھەپتىلىك تەجرىبىمۇ لازىم بولمايدۇ. (75)

ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتى ھۈنەرۋەنچىلىك پائالىيىتىنى پارچىلاش، ئەمگەك قوراللىرىنى مەخسۇسلاشتۇرۇش، قىسمەن ئىشچىلارنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈش شۇنىڭدەك قىسمەن ئىشچىلارنى بىر باش ئاپپاراتتا گۇرۇپپىلارغا بۆلۈش ۋە بىرلەشتۈرۈش يولى بىلەن ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ سۈپەت جەھەتتىكى بۆلۈنۈشىنى ۋە سان جەھەتتىكى نىسبىتىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، شۇ ئارقىلىق ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ مۇئەييەن تەشكىلاتىنى بەرپا قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن يېڭى ۋە ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بىرلا ۋاقىتتا راۋاجلىنىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتى ئىجتىمائىي

(75) كاپىتالىستلارنىڭ ئۆزى ئىش تەقسىماتى جەھەتتە تەجرىبىچىلىك ئاساسىدا ئىجادىي ئىقتىدارغا ئىگە تالانتنى ئىشقا سالىدۇ دەيدىغان بىر خىل سادda ئىشەنچ بار. بۇنداق ئىشەنچ، مەسىلەن، روشېر ئەپەندىدەك نېمىس پروفېسسورلىرىدىلا ساقلىنىپ قالغان ئوخشايدۇ، روشېر ئەپەندى نەزەرىدە ئىش تەقسىماتى كاپىتالىستنىڭ يۇپيېڭىچە كاللىسىدىن تەييار توقۇلۇپ چىقىرىلغان، شۇڭا ئۇ «تۈرلۈك ئىش ھەققى» بىلەن كاپىتالىستقا مىننەتدارلىق بىلدۈرىدۇ. 283 ئىش تەقسىماتىنى يولغا قويۇش دەرىجىسى تالانتنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە ئەمەس، بەلكى ھەميانىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە باغلىق.

ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىگە خاس كاپىتالىستىك شەكلى سۈپىتىدە — ئەينى ۋاقىتتىكى شۇ ئاساستا كاپىتالىستىك شەكىلدىلا راۋاجلىنالايدۇ — نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنى ھاسىل قىلىدىغان يەنى ئىشچىلارنى قۇربان قىلىش ھېسابىغا كاپىتالنىڭ (كىشىلەر بۇنى ئىجتىمائىي بايلىق، «خەلق بايلىقى» دەپ ئاتىشىدۇ ۋەھاكازا) ئۆزلۈكىدىن كۆپىيىشىنى كۈچەيتىدىغان بىر خىل ئالاھىدە ئۇسۇلدىنلا ئىبارەت. ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتى ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئىشچى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى پەقەت كاپىتالىست ئۈچۈنلا راۋاجلاندۇرىدۇ، لېكىن ئۇنى ھەر بىر ئىشچىنى غەلىتە بىر نەرسىگە ئايلاندۇرۇش يولى بىلەن راۋاجلاندۇرىدۇ. بۇنداق ئىش تەقسىماتى كاپىتالنىڭ ئەمگەك ئۈستىدىن ھۆكۈمرانلىق قىلىشى ئۈچۈن يېڭى شارائىت يارىتىپ بېرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىر تەرەپتىن، ئۇ ئىجتىمائىي ئىگىلىكنىڭ شەكىللىنىش جەريانىدىكى تارىخىي تەرەققىيات ۋە زۆرۈر تەرەققىيات ئامىلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇ مەدەنىي تۈس ئالغان ۋە ئەپچىل ئېكسپىلاتاتسىيە ۋاستىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

سىياسىي ئىقتىساد مۇستەقىل پەن سۈپىتىدە ئىشخانا قول سانائىتى مەزگىلىدىلا ۋۇجۇدقا كەلگەن بولۇپ، ئۇ پەقەت ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتى نۇقتىسىدىن ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىنى ئومۇمەن[76] ئەينى بىر مىقدار ئەمگەك بىلەن تېخىمۇ نۇرغۇن تاۋار ئىشلەپچىقىرىدىغان، شۇ ئارقىلىق تاۋارنى

(76) خېلى ئىلگىرى ئۆتكەن ئاپتورلار، مەسىلەن پېتتى ۋە «شەرقىي ھىندىستان سودا مەنپەئىتى» نىڭ نامەلۇم ئاپتورى [ھ • مارتىن]، ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىنىڭ كاپىتالىستىك خاراكتېرىنى ئا • سمىتقا قارىغاندا تېخىمۇ ئېنىقراق كۆرسىتىپ بېرىدۇ.



ئەرزانلاشتۇرىدىغان ۋە كاپىتالنىڭ توپلىنىشىنى تېزلىتىدىغان ۋاستە دەپ قارايدۇ. نەرسىلەرنىڭ سانىنى ۋە ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى بۇنداق تەكىتلەشكە پۈتۈنلەي قارىمۇقارشى ھالدا، قەدىمكى زامان كلاسسىك ئاپتورلىرى ئۇلارنىڭ سۈپىتىگە ۋە ئىستېمال قىممىتىگىلا ئېتىبار بېرىدۇ.[77] ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ بۆلۈنۈشى تۈپەيلىدىن تاۋارلار تېخىمۇ ئوبدان تەييارلىنىدۇ، ھەر خىل ئارزۇسى ۋە قابىلىيىتى بار كىشىلەر ئۆزى ئۈچۈن مۇۋاپىق پائالىيەت دائىرىسىنى تاللاش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولىدۇ؛[78] ئەگەر چەك بولمىسا، ھېچقانداق يەردە مۇھىم بىر ئىشنى ۋۇجۇدقا چىقارغىلى بولمايدۇ.[79] شۇڭا، ئىشلەپچىقىرىشمۇ،

(77) ھازىرقى زامان ئاپتورلىرى ئارىسىدا 18-ئەسىرنىڭ بەزىبىر ئاپتورلىرى مەسىلەن، بېككارىيا بىلەن جېمس گاررىس بۇنىڭدىن مۇستەسنا بولۇپ، ئۇلار ئىش تەقسىماتى مەسىلىسىدە پەقەت قەدىمكى يازغۇچىلارنىڭ پىكرىنى تەكرارلايدۇ. بېككارىيا مۇنداق دەپ يازىدۇ: «ھەركىم ئۆز تەجرىبىسىدىن شۇنى بىلىدۇكى، بىر ئادەم ھامان ئۆز قولى ۋە ئەقلىنى بىر خىل ئەمگەككە ۋە بىر خىل مەھسۇلاتقا ئىشلەتكىنىدە، ئۆزى ئۈچۈن زۆرۈر نەرسىلەرنى ئۆزى تەييارلىغان كىشىگە قارىغاندا تېخىمۇ ئاسان، تېخىمۇ كۆپرەك، تېخىمۇ ئوبدانراق تەييارلايدۇ... شۇنىڭ ئۈچۈن كىشىلەر ئورتاق پاراۋانلىق ۋە ئۆز مەنپەئىتىنى كۆزلەپ، ھەر خىل سىنىپ ۋە تەبىقىلەرگە بۆلۈنىدۇ.» (كېسارىي بېككارىيا «ئىجتىمائىي ئىقتىساد قائىدىسى» كوستودى تۈزگەن، ھازىرقى زامان قىسمى، 11-توم 28-بەت). كېيىنچە مالمسبېرى گراف بولغان ۋە پېتىربۇرگدا ئەلچى بولۇپ تۇرغانلىقى توغرىسىدىكى «كۈندىلىك خاتىرە»سى بىلەن نام چىقارغان جېمس گاررىسنىڭ ئۆزى ئۆزىنىڭ «بەخت توغرىسىدا سۆھبەت» 1741-يىل لوندون نەشرى[284] (بۇ كىتاب كېيىن قايتىدىن «ئۈچ پارچە ئىلمىي ماقالە»گە بېسىلغان، 1772-يىل لوندون 3-نەشرى) دە بېرىلگەن قوشۇمچە ئىزاھاتتا مۇنداق دېيىلگەن: «جەمئىيەتنىڭ تەبىئىيلىكى توغرىسىدىكى بارلىق دەلىللەرنىڭ ھەممىسىنى ‹يەنى «ئىش تەقسىماتى»غا ئاساسلانغان دەلىللەرنى› پلاتوننىڭ «غايىۋى مەملىكەت» ناملىق 2-تومىدىن ئالغاندىم.»

(78) مەسىلەن، بىز «ئودىسسا» 14-توپلام 228-مىسراسىدا «ئوخشاش بولمىغان كىشىلەر ئوخشاش بولمىغان خىزمەت بىلەن شۇغۇللىنىشنى ياخشى كۆرىدۇ» دېگەن سۆزلەرنى كۆرىمىز. ئارخىلوكۇس مۇنداق دەيدۇ: «ھەر بىر ئادەم ئوخشاش بولمىغان ئىش ئورنىدا ھۇزۇر ئالىدۇ.» سېكستۇس ئېمپىرىك ئەسەرلىرىگە قاراڭ.[285]

(79) «ئۇ ھەممە ئىشنى قىلالايدۇ، ئەمما بىر ئىشنىمۇ پۇختا قىلالمايدۇ.»[286] ئافىنالىقلار تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى بولۇش سۈپىتىدە، ئۆزىنى سپارتالىقلاردىن ئۈستۈن كۆرىدۇ، چۈنكى سپارتالىقلار ئۇرۇش ۋاقتىدا ئادەمنى ئىشقا سالالىغىنى بىلەن، پۇلنى جايىدا ئىشلىتەلمەيتتى. شۇكىدىدېسنىڭ خاتىرە قالدۇرۇشچە،

ئىشلەپچىقارغۇچىمۇ ئىش تەقسىماتى تۈپەيلىدىن ياخشىلىنىش ئىمكانىيىتىگە ئېرىشەلەيدۇ . ئۇلار مەھسۇلات سانىنىڭ ئاشقانلىقىنى بەزى ھاللاردا تىلغان ئالغان بولسىمۇ ، لېكىن ئۇلار ئىستېمال قىممىتىنىڭ تېخىمۇ كۆپلىكىنىلا كۆزدە تۇتىدۇ . ئۇلار ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى ، تاۋارنى ئەرزانلاشتۇرۇش مەسىلىسىنى زادى خىيالىغا كەلتۈرمىگەن . ئىستېمال قىممىتى كۆز قارىشى پلاتوندىمۇ[80]،

پېرىكىل ئافىنالىقلارنى پېلوپونېس ئۇرۇشىغا چاقىرغان نۇتقىدا مۇنداق دېگەن: «ئۆزىنى ئۆزى قامدايدىغان كىشىلەر ئۇرۇشقا ئۆز تەنلىرىنى بەرسە بېرىدۇكى، ئەمما پۇللىرىنى بەرمەيدۇ» (شۇكىدىدېس «پېلوپونېس ئۇرۇشى تارىخى»، 1-قىسىم 141-بۆلۈم) . شۇنىڭغا قارىماستىن، ھەتتا ماددىي ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىمۇ ئافىنالىقلارنىڭ غايىسى يەنىلا ئىش تەقسىماتىغا زىت كېلىدىغان ئۆزىنى ئۆزى قامداش ئىدى، چۈنكى «ئىش تەقسىماتىدىن پاراۋانلىق كېلىپ چىقىدۇ، ئۆزىنى ئۆزى قامداشتىن مۇستەقىللىق كېلىپ چىقىدۇ». بۇ يەردە شۇ نەرسىنى ئېتىبارغا ئېلىش كېرەككى، 30 زالىم ئاغدۇرۇپ تاشلانغان دەۋردىمۇ [287] ، يەر مۈلكى بولمىغان ئافىنالىقلار 5000غا يەتمەيتتى.

(80) پلاتون ئورتاق گەۋدە ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىنى شەخس ئېھتىياجىنىڭ كۆپ تەرەپلىمىلىكى ۋە شەخس قابىلىيىتىنىڭ بىر تەرەپلىمىلىكى جەھەتتىن چۈشەندۈرىدۇ. ئۇنىڭ ئاساسىي نۇقتىئىنەزىرى مۇنداق: ئىش ئەمگەكچىگە ماسلاشماستىن، بەلكى ئەمگەكچى ئىشقا ماسلىشىشى كېرەك، ئەگەر ئەمگەكچى بىرنەچچە خىل كەسىپ بىلەن بىر ۋاقىتتا شۇغۇللانسا، ھەم بۇ كەسىپلەردىن يا ئۇنى، يا بۇنى ياردەمچى كەسىپ تەرىقىسىدە ئورۇندىسا، ئۇ ھالدا ئىشنىڭ ئەمگەكچىگە ماسلىشىشى مۇقەررەر بولۇپ قالىدۇ. «چۈنكى ئىش ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ بوش ۋاقىت چىقىرىپ ئورۇندىشىنى ساقلاپ تۇرمايدۇ، ئەمگەكچى ئۆز ئىشىنى قول ئۇچىدا ئەمەس، بەلكى قەتئىي ئورۇندىشى كېرەك. بۇ مۇقەررەر. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىش مۇمكىنكى، بىر ئادەم ئۆز قابىلىيىتىگە يارىشا مۇۋاپىق ۋاقىت ئىچىدە باشقا ئىشلار بىلەن شۇغۇللانماي، بىرلا ئىش بىلەن شۇغۇللانسا، ئۇ ھالدا ئۇ بۇ ئىشنى تېخىمۇ كۆپ، تېخىمۇ ئوبدان، تېخىمۇ ئاسان ئورۇندىيالايدۇ.» («غايىۋى مەملىكەت»، بايتېر، ئورېلىل قاتارلىقلار تۈزگەن، 2-نەشرى، 2-بۆلۈم) . بۇنداق كۆز قاراش شۇكىدىدېسنىڭ «پېلوپونېس ئۇرۇشى تارىخى» 1-قىسىم 142-بۆلۈمىدىمۇ ئۇچرايدۇ: «دېڭىزچىلىق كەسپىمۇ باشقا ھەرقانداق كەسىپكە ئوخشاشلا ھۈنەر-سەنئەت ھېسابلىنىدۇ، ئۇنى ياردەمچى ئىش سۈپىتىدە بوش ۋاقىت چىقىرىپ ئورۇنداشقا بولمايدۇ؛ ئەكسىچە، باشقا ھۈنەر كەسپىنىمۇ دېڭىزچىلىق كەسپىنىڭ ياردەمچى كەسپى دەپ ئورۇنداشقا بولمايدۇ».[288] پلاتون مۇنداق دەيدۇ، ئەگەر ئىش ئەمگەكچىنى كۈتۈپ تۇرىدىغان بولسا، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھالقىلىق پەيتى قولدىن كېتىپ قالىدۇ، مەھسۇلات بۇزۇلىدۇ، «ئىشنىڭ مۇۋاپىق ۋاقتى قولدىن كېتىدۇ.» پلاتوننىڭ ئەنە شۇ ئىدىيىسىنى ئەنگلىيە ئاقارتىش فابرىكا ئىگىلىرىنىڭ فابرىكا قانۇنىدىكى بارلىق ئىشچىلارنىڭ مەلۇم بىر ۋاقىتتا تاماق يېيىشىگە نارازىلىق بىلدۈرگەنلىكىدىنمۇ كۆرگىلى بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىشى ئىشچىلارنىڭ رايىغا باقمايدۇ، چۈنكى «گەزلىمە قىزدۇرۇش، يۇيۇش، ئاقارتىش، تەكشىلەش، پەردازلاش ۋە بوياشقا ئوخشاش ئىشلاردا ئارىلىقتا مەلۇم ۋاقىت ئۈزۈلۈپ قالسا مەھسۇلات جەزمەن بۇزۇلۇش خەۋپى تۇغۇلىدۇ... بارلىق ئىشچىلارنى بىرلا



سېنوفوندىمۇ [81] ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرىدۇ . ئالدىنقىسى ئىش تەقسىماتى جەمئىيەتنىڭ تەبىقىگە بۆلۈنۈشىدىكى ئاساس دەپ قارىسا ، كېيىنكىسى ئۆزىگە خاس شەھەر ئاھالىسى سىنىپىنىڭ ئىقتىدارى ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىغا تېخىمۇ يېقىن كېلىدۇ دەيدۇ . پلاتوننىڭ غايىۋى مەملىكەت نۇقتىئىنەزىرىدە [290] ئىش تەقسىماتى دۆلەت ھاسىل بولۇشنىڭ پرىنسىپى دەپ قارالغاچقا ، ئۇنىڭ غايىۋى مەملىكەت دېگىنى مىسىردىكى سالاھىيەت تۈزۈمىنىڭ ئافىنادىكى رېئاللىشىشى ؛ پلاتون بىلەن زاماندىش بولغان ، مەسىلەن ئىزوكراتقا ئوخشاش [82] باشقا كىشىلەرمۇ

ۋاقىتتا غىزالىنىش كېرەك دەپ بەلگىلەش بەزى ھاللاردا مەشغۇلات ئاياغلاشمىغانلىقى تۈپەيلىدىن قىممەتلىك مەھسۇلاتنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشىگە سەۋەب بولۇش دېمەكتۇر.» پلاتونىزم يوق يەر بارمۇ!

(81) سېنوفون مۇنداق دەيدۇ، پارس شاھىنىڭ داستىخىنىدا غىزالىنىشقا ئېرىشىش شەرەپ بولۇپلا قالماي، بەلكى بۇ تاماقلار باشقا تاماقلارغا قارىغاندا كۆپ تەملىك. «بۇنىڭ ھەيران قالارلىقى يوق، چۈنكى چوڭ شەھەرلەردە ھەممە ھۈنەر تولىمۇ مۇكەممەل بولغىنىدەك، شاھلارنىڭ تاماقلىرىمۇ ئۆزىنىڭ لەززەتلىكىدىن مىسلىسىزدۇر. كىچىك شەھەرلەردە ئەينى بىر كىشى كارۋات، ئىشىك، سوقا، ئۈستەل ياسايدۇ؛ بەزىدە ئۆي سالىدۇ، ئەگەر ئۇ تىرىكچىلىك قىلىش ئۈچۈن يېتەرلىك خېرىدار تاپالىسا، ئۇ ناھايىتى قانائەت قىلغان بولاتتى. شۇنچىۋالا جىق ئىش بىلەن شۇغۇللانغان ئادەم ھەممىلا ئىشنى ياخشى قىلىپ كېتەلمەيدۇ. ھەر بىر ئادەم نۇرغۇن خېرىدار تاپالايدىغان چوڭ شەھەرلەردە ئۆزىنىڭ تىرىكچىلىك قىلىشى ئۈچۈن بىرلا ھۈنەرنى بىلىشى كۇپايە قىلىدۇ. بەزىدە پۈتۈن بىر ھۈنەرنى بىلىشنىڭ ھاجىتى قالمايدۇ، بىرسى ئەرەنچە ئاياغ تىكىدۇ، يەنە بىرسى ئايالچە ئاياغ تىكىدۇ. بەزى چاغلاردا بىرسى ئاياغ تىكىپلا تىرىكچىلىك قىلىدۇ، يەنە بىرسى چەم تىكىپلا ئۆتىدۇ؛ بەزىلەر كىيىم پىچىدۇ، بەزىلەر پەقەت كىيىم تىكىدۇ. ئەڭ ئاددىي خىزمەت بىلەن شۇغۇللانغان كىشى شەك-شۈبھىسىزكى، بۇ خىزمەتنى تازا ئوبدان ئورۇندىيالايدۇ، بۇ مۇقەررەر. ئاشپەزلىكتىمۇ شۇنداق بولىدۇ.» (سېنوفون «كېروپېدىيە مائارىپى» 8-توم، 2-باب )[289] گەرچە سېنوفون ئىش تەقسىماتىنىڭ كۆلىمى بازارنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە باغلىق ئىكەنلىكىنى بىلسىمۇ، بۇ يەردە پەقەت ئىستېمال قىممىتىنىڭ سۈپىتىگە ئېتىبار بەرگەن.

(82) «ئۇ (بۇزىرىس) ھەممە ئادەمنى ئالاھىدە سالاھىيەتكە بۆلدى... ئەينى بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ باشتىن-ئاخىر بىرلا ئىش بىلەن شۇغۇللىنىشىنى بەلگىلىدى، چۈنكى ئۇ كىشىلەرنىڭ ئۆز كەسپىنى تولا ئۆزگەرتىۋەرسە بىرەر ئىشنىمۇ ياخشى قىلالمايدىغانلىقىنى بىلەتتى. بىرلا كەسىپ بىلەن شۇغۇللانغان كىشى شۇ ئىشنى ناھايىتى ئوبدان ئورۇندىيالايدۇ. ئەمەلىيەتتە شۇنى كۆرۈپ تۇرۇپتىمىزكى، ھۈنەر ۋە قول سانائەت جەھەتتە ئۇلار ئۆز رەقىپلىرىدىن، ھەتتا مەلىكىسىزلەردىن ئۆتۈپ كەتتى. پادىشاھ ھاكىمىيىتىنى ۋە دۆلەت تۈزۈمى ئاپپاراتىنى ساقلاپ قېلىش جەھەتتە ئۇلار قالتىس ئىش قىلدى، بۇ مەسىلە

مىسىرنى سانائەت مەملىكىتى نەمۇنىسى دەپ بىلەتتى ؛ ھەتتا رىم ئىمپېرىيىسى دەۋرىدىكى گرېكلار نەزەرىدىمۇ ئۆزىنىڭ بۇنداق ئەھمىيىتىنى ساقلاپ قالدى . (83)

ھەقىقىي ئىشخانا قول سانائىتى مەزگىلىدە يەنى ئىشخانا قول سانائىتى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ھۆكۈمران شەكلى بولۇپ تۇرغان مەزگىلدە ، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئۆزىگە خاس خاھىشىنى تولۇق ئەمەلگە ئاشۇرۇش ھەر جەھەتتىن توسقۇنلۇققا ئۇچرايدۇ ، گەرچە ئىشخانا قول سانائىتى ، خۇددى يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك ، ئىشچىلارنى تەبىقىلەرگە ئايرىغاندىن باشقا ، يەنە ئۇلارنى ئاددىي ھالدا مەلىكىلىك ئىشچى ۋە مەلىكىسىز ئىشچى ① دەپ ئايرىغان بولسىمۇ ، مەلىكىلىك ئىشچىلار ئۇستۇنلۇكنى بېسىپ چۈشىدىغان تەسىرگە ئىگە بولغاچقا ، مەلىكىسىز ئىشچىلارنىڭ سانى يەنىلا ئىنتايىن چەكلىك بولىدۇ . ئىشخانا قول سانائىتى ئالاھىدە مەشغۇلاتنى ئۆزىنىڭ جانلىق ئەمگەك ئورگانىزمىنىڭ تۇرلۇك ياش-قۇرام ، جىسمانىي كۈچ ۋە يېتىلىش دەرىجىسىگە لايىقلاشتۇرۇش ئارقىلىق ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئاياللار ۋە بالىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشنى جىددىي تەلەپ قىلىدۇ ، لېكىن ئومۇمەن ئالغاندا ، بۇنداق خاھىش ئادەت كۈچى ۋە ئەر ئىشچىلارنىڭ قارشىلىقى تۈپەيلىدىن بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرايدۇ . ھۈنەرۋەنچىلىك پائالىيىتىنىڭ پارچىلىنىشى ئىشچىلارنىڭ تەلىم ئېلىش خىراجىتىنى

ئۈستىدە توختالغان مەشھۇر پەيلاسوپلار مىسىرنىڭ دۆلەت تۈزۈمىنى باشقا دۆلەتلەرنىڭ تۈزۈمىنى ماختىغانغا قارىغاندا تېخىمۇ كۆپرەك ماختىدى.» (ئىزوكرات: «بۇزىرىس» 7-، 8-بابلار)

(83) سىتسىلىيىلىك دىئودورسىنىڭ «تارىخشۇناسلىق ھەققىدە مەجمۇئە» دېگەن كىتابىغا قاراڭ.

① مۇشۇ تومىنىڭ 663-، 666-بەتلىرىگە قاراڭ . ——تۈزگۈچىدىن



تۆۋەنلەتكەن ، شۇنىڭ بىلەن ئىشچىلارنىڭ قىممىتىنىمۇ تۆۋەنلەتكەن بولسىمۇ ، لېكىن قىيىنراق قىسمەن ئەمگەك ئۈچۈن يەنىلا ئۇزاقراق ئۆگىنىش ۋاقتى كېتىدىغان بولغان ، ھەتتا بۇنداق ئۆگىنىش ۋاقتى ئارتۇقچە بولۇپ قالغان جايلاردىمۇ ئىشچىلار ئۇنى كۈچەپ ساقلاپ قالغان . مەسىلەن ، ئەنگلىيىدە شاگىرتلىق توغرىسىدىكى قانۇننىڭ يەتتە يىل قىلىپ بەلگىلەنگەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئاخىرقى مەزگىلىگىچە تولۇق كۈچكە ئىگە ئىكەنلىكى ، يىرىك سانائەت مەزگىلىدىلا ئۇنىڭ بىكار قىلىنغانلىقى بىزگە مەلۇم . قول سانائەت جەھەتتىكى مەلىكىلىك يەنىلا ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئاساسى ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىشخانا قول سانائىتىدە فۇنكسىيە رولىنى ئوينايدىغان باش ئاپپاراتنىڭ ئىشچىلارنىڭ ئۆزىگە تايانمايدىغان ھېچقانداق ئوبيېكتىپ تايانچى بولمىغانلىقتىن ، كاپىتالغا دائىم دېگۈدەك ئىشچىلارنىڭ بويسۇنماسلىق قىلىقلىرىغا قارشى كۈرەش قىلىشقا توغرا كېلىدۇ . دوستىمىز يۇر مۇنداق دەپ جار سالىدۇ :

«ئىنسان تەبىئىيتىنىڭ زەئىپلىكى شۇنچىلىك زوركى، ئىشچى قانچىكى مەلىكىلىك بولسا، ئۇ شۇنچە ئۆز بېشىمچىلىق قىلىدۇ، ئۇنى باشقۇرماق شۇنچە تەس بولىدۇ، شۇڭا، ئىشچىلارنىڭ بوي بەرمەسلىكى باش ئاپپاراتنى غايەت زور زىيانغا ئۇچرىتىدۇ.» (84)

شۇڭا ، پۈتكۈل ئىشخانا قول سانائىتى مەزگىلىدە ، ئىشچىلارنىڭ ئىنتىزامسىزلىقى توغرىسىدىكى شىكايەت تۈگىمەيدۇ . (85) ھەتتا ئۇ چاغلاردا ئۆتكەن ئاپتورلارنىڭ

(84) يۇر «فابرىكا پەلسەپىسى» 20-بەت.

(85) بۇ سۆزلەر فرانسىيىدىن كۆرە ئەنگلىيىدە، گوللاندىيىدىن كۆرە فرانسىيىدە كۆپ مۇۋاپىق قوللىنىلغان.

باياناتلىرى قولىمىزدا بولمىغان تەقدىردىمۇ ، 16-ئەسىردىن تارتىپ يىرىك سانائەت دەۋرىگىچە كاپىتال ئىشخانا قول سانائەت ئىشچىلىرىنىڭ ھەممە ئىش ۋاقتىنى باشتىن-ئاخىر ئۆزىگە بويسۇندۇرالمىغانلىقى ، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئۆمرىنىڭ قىسقىلىقى ۋە ئىشچىلارنىڭ چەت ئەلدىن كىرىشى ياكى چەت ئەلگە چىقىشى بىلەن ئۇلارنىڭ بىر دۆلەتتىن يەنە بىر دۆلەتكە چىققىنىغا ئوخشاش بۇ ئاددىي پاكىتلار مىڭلىغان-ئون مىڭلىغان كىتابلاردىن كۆرە كۆپرەك نەرسىنى ئېيتىپ بېرىدۇ . بىز ئىزچىل نەقىل كەلتۈرۈپ كېلىۋاتقان «قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا» دېگەن كىتابنىڭ ئاپتورى 1770-يىلى مۇنداق مۇراجىئەت قىلىدۇ : «ئۇنداق ياكى مۇنداق ئۇسۇل قوللىنىپ بولسىمۇ تەرتىپ ئورنىتىش شەرت» . 66 يىلدىن كېيىن دوكتور ئېندرىيۇ يۇر مۇنداق دەيدۇ : «مەدرىسلەرچە ئىش تەقسىم قىلىنىۋالىدىغان دوگما» ئاساسىدىكى ئىشخانا قول سانائىتىدە «تەرتىپ» يوق ئىدى ، ئەمما «ئاركرايت تەرتىپ ئورناتتى» [1] .

شۇنىڭ بىلەن بىللە ئىشخانا قول سانائىتى ھەم پۈتكۈل ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنى ئۆز ئىلكىدە تۇتالمايدۇ ، ھەم ئۇنى تۈپتىن ئۆزگەرتەلمەيدۇ . ئىشخانا قول سانائىتى ئىقتىساد ئۈستىگە قوندۇرۇلغان سەنئەت بۇيۇمى سۈپىتىدە ، شەھەر قول سانائىتى بىلەن يېزا ئائىلە سانائىتى ئاساسىدا قەد كۆتۈرۈپ تۇرىدۇ . ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئۆزىنىڭ تار تېخنىكا ئاساسى تەرەققىي قىلىپ مەلۇم دەرىجىگە يەتكەندە ، ئۆزى ياراتقان ئىشلەپچىقىرىش ئېھتىياجىغا زىت كېلىدۇ .

ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئەڭ مۇكەممەل مەھسۇلاتلىرىدىن

[1] مۇشۇ تومنىڭ 792-بېتىگە قاراڭ . —تۈزگۈچىدىن



بىرى ئەمگەك قوراللىرىنىڭ ئۆزىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان ، بولۇپمۇ شۇ چاغلاردا ئىشلىتىلگەن مۇرەككەپ مېخانىك قۇرۇلمىلارنى ئىشلەپچىقىرىدىغان كارخانا بولدى . يۇر مۇنداق دەيدۇ :

«بۇنداق ئىشخانا ھەر خىل ئىش تەقسىماتىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ھەر بىر ئۈشكە، تىغ، توكار ئىستانوكىنىڭ ئۆز ئىشچىسى بار بولۇپ، بۇ ئىشچىلار ئۆزىنىڭ مەلىكىلىك دەرىجىسىگە قاراپ تەبىقىلەرگە بۆلۈنگەن.» [291]

ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىنىڭ بۇ مەھسۇلى ئۆز نۆۋىتىدە ماشىنا ئىشلەپچىقىرىدۇ . ماشىنا قول سانائەت پائالىيىتىنى ئەمدى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ يېتەكچى پرىنسىپى بولۇشتىن خالاس قىلىدۇ . دېمەك ، بىر تەرەپتىن ، ئىشچىنىڭ مەلۇم بىر قىسمەن فۇنكسىيىگە ئۆمۈرۋايەت مۇقىملىشىپ قېلىشىغا سەۋەب بولىدىغان تېخنىكىۋى ئاساس قالمايدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، بۇ پرىنسىپ تەرىپىدىن كاپىتالنىڭ ھۆكۈمرانلىق قىلىشىغا ئارتىلىپ كەلگەن چەكمۇ يوقىتىلىدۇ .